ئوسمان نۇرى توپباش

## قۇرئان ۋە سۈننەت نۇرى ئاستىدا

# ئىسلام، ئىمان، ئىبادەت

تۈركچىدىن ئۇيغۇرچىلاشتۇرغۇچى: مۇھەممەد سىدىق

ئەركام نەشرىياتى

## مۇندەرىجە


**كىرىش سۆز**...............................................................................7
**ئىسلام ۋە ئۇنىڭ مۇقەددەس ئاساسلىرى**..........................................13
ئىسلامنىڭ بەش ئاساسى پرىنسىپى ..............................................34
**كەلىمە شاھادەت ۋە ئىمان ئاساسلىرى**...........................................41
ئاللاھقا ئىشىنىش..........................................................................48
پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش .................................................................89
كىتابلارغا ئىشىنىش.......................................................................91
پەيغەمبەرلەرگە ئىشىنىش ...............................................................93
ئاخىرەتكە ئىشىنىش......................................................................104
تەقدىرگە، ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ ئاللاھتىن بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىش ....115
ئىككى نىشان .............................................................................127
مىزاندىكى ئەڭ ئېغىر كەلىمە ..........................................................134
ئاخىرقى نەپەس.............................................................................137
بۈيۈك شاپائەتچى ..........................................................................138
شاھادەتكە دەخلى يەتكۈزىدىغان ئىشلار ...............................................143
**ناماز**........................................................................................153
نامازغا تەييارلىق..........................................................................159
نامازنى قانداق قىلغاندا تەئدىل ئەركان بىلەن ئوقۇغىلى بولىدۇ؟................167
پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نامىزى...................................................174
بۈيۈك زاتلارنىڭ نامازلىرى ...............................................................175
بەش ۋاقىت ناماز.............................................................................178
نەپلە نامازلار ................................................................................182
جامائەت بىلەن بىرلىكتە ناماز ئوقۇش......................................................191
يېگانە پاناھگاھىمىز ناماز.....................................................................195
توغرا ناماز ئوقۇش...........................................................................199
غاپىل ئوقۇلغان ناماز.........................................................................200
نامازدىن يىراق بولغانلار.....................................................................202

ناماز بىر پەرقتۇر.................................................................203
خۇلاسە.......................................................................................205
فىقھە دىرىزنىسىدىن تاھارەت، غۇسۇل، تەيەممۇم، ناماز ...............................207
**زاكات ۋە ئىنفاق**...........................................................................213
ئۆشرە.........................................................................................236
ئۆشرە-زاكات، سەدىقە بېرىشتە دىققەت قىلىدىغان ئىشلار .............................248
فىقھە دىرىزنىسىدىن زاكات....................................................................255
**ھەج**..........................................................................................259
فىقھە دىرىزنىسىدىن ھەج ۋە قۇربانلىق قىلىش...........................................289
**رامىزان ۋە روزا**..............................................................................293
فىقھە دىرىزنىسىدىن روزا .....................................................................315
ھېيت ۋە بايرام.................................................................................317

# كىرىش سۆز

بىز ئاجىز بەندىلىرىنى ئىمان نېمىتى بىلەن رىزىقلاندۇرغان ئاللاھتائالاغا ھەمدۇ-سانالار بولسۇن!

ئىنسانىيەتنى زۇلمەتتىن يورۇقلۇققا چىقىرىشقا ۋەسىلە (سەۋەپچى) بولغان كائىناتنىڭ پەخرى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە دۇرۇت ۋە سالام بولسۇن!

ئەقىل ئىگىسى ھەر قانداق ئىنسان شۇنى ئويلايدۇكى، دۇنيا غايىسىز يارىتىلمىغان. ھايات ئىنساننىڭ ئىختىيارىغا قويۇپ بېرىلمىگەن. بۇ سەۋەپتىن ئىنسانىيەتكە پەيغەمبەرلەر ۋاستىسى ئارقىلىق ئاللاھ تەرىپىدىن ئىلاھىي تەبلىغ قىلىنغان.

**«ئەي ئىنسانلار! ماڭىدىغان يولۇڭلار سىراتى مۇستەقىم مانا بۇ!»** دېيىلگەن. قىسقىسى «**دىنىي مۇبىن**» ياكى «**ئىسلام**» دەپ ئاتالغان بۇ ئىلاھى تەبلىغلەر شۈبھىسىزكى، ئەبەدىي راھەتكە ئېرىشىش يولىدا پۈتكۈل ئىنسانلارنى غەپلەتتىن ئاگاھلاندۇرغۇچى، پانىدىن باقىغا يەتكۈزگۈچى ۋە ئەبەدىي سائادەتكە ئېرىشتۈرگۈچى ئىلاھىي رەھمەتتۇر

بۇ جەھەتتە ئاللاھتائالانىڭ ئىنسان ئوغلىغا بەرگەن ئەڭ بۈيۈك نېمەتلىرىنىڭ بېشىدا «**ئىسلام**» نېمىتى كېلىدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ كۈنىمىزگىچە بۇ ئىلاھى نېمەت بىلەن رىزىقلاندۇرۇلغان ئەھلى ئىمان ئىسلام بەرىكىتى بىلەن يارىتىلىشىدىكى ئۆز جەۋھىرىنى قوغدىغان. ئەمەلىي سالىھ (ياخشى ئىشلار)تا يۇقىرى مەرتىبىگە ئېرىشكەن سالىھ بەندىلەر پەرىشتىلەردىنمۇ يۇقىرى مەرتىۋىلەر قازانغان. بۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئىنساننىڭ تەبىئى ئېھتىياجىنى قاندۇرىدىغان سائادەت نېمىتىگە مۇيەسسەر بولغان.

تارىختا يۈز بەرگەن كۆپلىگەن ۋەقەلەر شۇنى ئىسپاتلايدۇكى، ئىنسان تەبىئىتى ئىمان ھەقىقەتلىرى ئۈستىگە قۇرۇلغانلىقى ئۈچۈن ئىنسان قەلبىنىڭ نۇرانى چوڭقۇرلۇقىدا ھەقىقەت تۇيغۇسى، ئەقىدە ئېھتىياجى، ئاللاھنى بىلىش ۋەئۇنىڭغا قايتىش ئارزۇسى بار. بۇ خىل ئىنسان تەبىئىتىدىكى ئېھتىياجلار تارىختىن باشلاپ كۈنىمىزگىچە ئىسلامچە ياشاش نېمىتى بىلەن ئايان بولۇپ كەلگەن.

ئەمىلىيەتتە **ئىسلام** تەۋھىد بىلەن پانى، بۇ غۇربەت ئالەمدە شۇنداق بىر لىقائۇللاھ (ئاللاھقا قايتىش) خۇشاللىقى پەيدا قىلىدۇكى، ئىنسانىيەت ئۈچۈن بۇنىڭدىن بۈيۈك لەززەت يوقتۇر. بۇ شۇنداق بىر بەخت-سائادەتتۇركى، ئىستىقبالدىكى يەنى ئۆلۈمدىن

كېيىنكى راھەت قەلبتىكى ھاياجانغا باغلىقتۇر. ئەسھابى-كىرام ۋە ئۇلارنىڭ ئىزىدىن ماڭغان بەختىيار ئىنسانلار ئىسلامىيەتكە بۇ خىل سۆيگۈ بىلەن يېپىشىپ، ھاياتىنى بۇ يولدا پىدا قىلغان. ئىنسان تاقىتى زور بەرداشلىق بېرەلەيدىغان ئىرادە بىلەن ئاللاھ رەسۇلىنىڭ يولىدا ماڭغان.

ھاياتتا سالىھ بىر بەندە بولۇشنى ئارزۇ قىلغانلار دىني ئىشتىياق ۋە ئىلاھى ھۆكۈملەر ئاستىدا ياشاشقا مەجبۇردۇر. ئۇنداق مۇسۇلمانلارغا خوش خەۋەرلەر بولسۇنكى، قەلبىگە ئىماننى، كۆكسىگە قۇرئاننى، ۋىجدانىغا گۈزەل ئەخلاقنى قويۇپ، ئەبەدىي سائادەتنىڭ خۇشاللىقىدا ياشىماقتا. چۈنكى دۇنيا-ئاخىرەت سائادىتى بۇنىڭدا، يەنى ئاللاھنىڭ دىنىغا باغلىنىش ۋە ئىتائەتتىدۇر. بۇنىڭغا ئېرىشكەن بەختىيارلار سالىھلار دەپتىرىگە يېزىلىپ، ئاللاھنىڭ تەقدىرلىشىگە مۇيەسسەر بولىدۇ. ئىمان ھەقىقەتلىرىدىن يۈز ئۆرۈگەنلەر ئىلاھى ئازابقا دۇچار بولۇپ، ئىككى جاھاندا بەدبەختلەرچە دۇنيادىن كەتمەكتە. دۇنيا ئۇلارغا تەبەسسۇم قىلمىغان ۋە مۇسىبەتكە ئۇچرىغان ۋاقىتلىرىدىمۇ ئۇلار ئۇچۇن كۆز يېشىمۇ تۆكمىگەن. بۇ جەھەتتىن ياخشى-يامان ئەسلىمىلىرى بولغان ئۆتمۈشتىكى نەسىللەر، كەينىدىن كېلىدىغان نەسىللەرگە ئىبرەتتۇر. ئۈستىمىزدىكى ئاسمان ئاللاھسىزلارغا قارشى بالا ياغدۇرغان ئۆتمۈشتىكى ئاسماندۇر. ئۆتمۈشتىكى قۇياش فىرئەۋن، ھامان، قارۇن، نەمرۇتقا ئوخشاش زالىملارنىڭ تەخت سارايلىرىنى يورۇتقان، ئاخىرىدا بۇلارنىڭ خارابىلىرىنىمۇ يورۇتقان قۇياشتۇر. بۇنىڭغا ئوخشاش ئىنسانىيەتنىڭ كۆڭۈل دۇنياسىنى بېيىتىدىغان ئاسمانمۇ يەنىلا ئىسلام ئاسمىنى، قاراڭغۇ زۇلمەتلەرنى يورۇتۇپ نۇرغا چۆمدۈرىدىغان يېگانە مەشئەلمۇ ئىمان مەشئىلىدۇر. بۇنداق بولغان ئىكەن ئىنسان ئەۋلادىغا يارىشىدىغىنى ئىسلام مەشئىلى ئاستىدا ئۆزىنى تونۇپ رەببىنى تونۇشىدۇر. ئىنسان نەسلى بۈيۈك ئالەمنىڭ كىچىك مودېلىدۇر. ئۇنىڭ تۇپراق تەركىۋىدە تەسۋىرلىگۈسىز ئىلاھى قۇدرەت سىرلىرى بار. ئىنسان، بۇ ھەقىقەت ۋە سىرلار بىلەن مۇجەسسەملەنگەن بىر ئىجادى بەدىئىسى، كائىنات كىتابىنىڭ خۇلاسىسى، بارلىق مۇسھاپلارنىڭ (مۇقەددەس كىتابلارنىڭ) فاتىھەسىدۇر. ئىسلام ۋە ئىمان بۇ مۇقەددەس تەركىپنىڭ ئىلاھى مۇھاپىزىتىنىڭ ماھىيىتىدۇر.

ئىماننىڭ غايىسى «لائىلاھە ئىللەللاھ» تەۋھىدىنى ياشاش، كۆڭۈلنى پەقەت ئاللاھقىلا ئايرىشتۇر. بۇ جەھەتتىن ئىمان ۋە تەۋھىدكە ئىلمىي، ئەخلاقى، مەنىۋى پەزىلەتلەرگە ئىگە بولۇش بىلەن ئېرىشىش مۇمكىن. ئىماننىڭ ئىلمىي ئاساسىي «ئامەنتۇ» دەپ ئاتىلىدۇ. ئەخلاقى ئاساسى ھەدىس-شەرىپلاردا بايان قىلىنغان ئەدەپ، ھايا، ئىپپەت، مەرھەمەت، شەپقەت، ئەپۇ چانلىق، سەۋر، تەشەككۇر، مۇھەببەت قاتارلىق گۈزەللىكلەردۇر.

ئىماننىڭ ئىجرا قىلىنىش ئاساسى قۇرئان، سۈننەت ۋە زاھىرى جازاغا مۇناسىۋەتلىك ھۆكۈملەردۇر. بۇلار ئىبادەت، مۇئامىلە ۋە ئەخلاقى پەزىلەتلەردۇر. يوللاردىكى زىيانلىق نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىشمۇ ئىماننىڭ يوپۇرماقلىرىدىن بىرى ھېسابلىنىدۇ. بىر ھەدىستە: «ھايا ئىماننىڭ بىر پارچىسىدۇر» دېيىلگەن. (بۇخارى «ئىمان»، 16) يەنە: «پاكىزلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر» (مۇسلىم «تاھارەت»، 1) «دىن نەسىھەتتۇر» (مۇسلىم «ئىمان» 95) قاتارلىق ھەدىس-شەرىپلەرمۇ بۇ ھەقىقەتنى ئىپادىلەيدۇ.

ئىماننىڭ بىر مۇسۇلماندا يۇقىرى پەللىگە چىقىشى سالىھ ئەمەل دەپ ئاتالغان ئاللاھ رىزاسىنى غايە قىلغان ئىشلارغا باغلىقتۇر. قۇرئانى-كەرىم ۋە ھەدىس-شەرىپلاردا ئىمان ۋە ئەمەلى سالىھ (ياخشى ئىشلار) بىرلىكتە زىكىر قىلىنىدۇ. چۈنكى نەپس ۋە روھ ئىلمىي ھەقىقەتلەر بىلەن، بەدەن قىلغان ئەمەللىرىگە قاراپ ئەجىر ئالىدۇ. ئىمان نەزىرىيە بىلەن ئەمەس، ئاڭلاپ ھېس قىلغان ھەقىقەت ۋە ئىبادەتلەرنى سەمىمىلىك بىلەن ئادا قىلىش نەتىجىسىدە كامالەتكە يېتىدۇ. بۇ كامالەتكە يېتىشنىڭ لەززىتى بەزى ئىنسانلاردا پانى خۇشاللىقلارنىڭ ئۈستىگە چىقىپ دۇنيادىكى ئازاب-ئوقۇبەتنىڭ قايغۇسىنى يۇقۇتىدۇ.

ئىمان ئېيتقانلىقى ئۈچۈن زالىم فرئەۋن تەرىپىدىن پۇت-قوللىرى كېسىلىپ، خورما دەرەخلىرىگە ئېسىلغان سېھرىگەرلەر بۇ قىيىن-قىستاق ئالدىدا ئاجىز قېلىپ:

رَبَّنَا أَفْرِغْ عَلَيْنَا صَبْرًا وَتَوَفَّنَا مُسْلِمِينَ

**«يا رەببى! بىزگە سەبرى ئاتا قىلغىن ۋە جېنىمىزنى مۇسۇلمانلىق ھالىتىدە ئالغىن»** (ئەئراف سۈرىسى، 126-ئايەت) دەپ ئاللاھقا ئىلتىجا قىلغان. بۇلار شاھادەتنىڭ مەنىۋى لەززىتى ئىچىدە ئاللاھقا قايتقان.

ئىلگىرىكى ۋاقىتلاردا سەمىمى مۇسۇلمان بولغان تۇنجى ئىسەۋىلەر (ئىسا ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشكەنلەر) سىرىك مەيدانلىرىدا ۋەھشى يولۋاسلارنىڭ چىشلىرى ئارىسىدا پارچىلانىسىمۇ تەۋھىد ئەقىدىسىدە چىڭ تۇرۇپ شاھادەت شەربىتى ئىچكەن.

بەدىنىگە يىڭنە كىرىپ كېتىشىدىن قورقىدىغان سۇمەييە رەزىيەللاھۇ ئەنھا (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) بەدىنىگە قىززىتىلغان تۆمۈر بېسىلغاندا بۇ مەنىۋى لەززەتنىڭ كۈچى بىلەن بەرداشلىق بېرىپ، ئىسلامدا تۇنجى ئايال شېھىدلىك مەرتىبىسىگە ئېرىشكەن. يولدىشى ياسىرمۇ كۈچ-ماغدۇرى قالمىغان، ياشانغان بىر ئادەم بولۇشىغا قارىماي بۇ قىيىن-قىستاقلارغا بەرداشلىق بەرگەن. مۇشرىكلار ئۇنىڭ ئىككى پۇتىنى ئىككى تۆگىگە باغلاپ تارتقان ۋاقتىدىمۇ بۇ قىيىن-قىستاق ئالدىدا پەسەنت قىلماي «ئاللاھ، ئاللاھ» دەپ نىدا قىلىپ شېھىد بولغان. ھەزرىتى بىلالنىڭ قەھرىمانلىق داستانىمۇ ئاللاھقا قايتىش خۇشاللىقىدا داۋاملاشقان. بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئازغۇن مۇشرىكلارنىڭ ئېغىر قىيىن-قىستاقلىرى ئاستىدا تىرىسىدىن قانلار ئېقىپ تۇرسىمۇ «ئەھەد، ئەھەد، ئەھەد»

دەپ نىدا قىلغان. بۇ قاتتىق ئازاب ئاستىدا ئىماننىڭ مۇقەددەس كۈچى بىلەن لىقائۇللاھ لەززىتى تېتىغان. چۈنكى ئۇلار ئىسلام نېمىتىنىڭ بۈيۈكلۈكىنى ھەقىقى مەنادا چۈشىنىپ يەتكەن ئىنسانلار ئىدى. بۇنىڭ بىلەن ھەر ئىككى دۇنيادا ئىلاھى لەززەتنىڭ ئىشكىنى سۆيگۈ-مۇھەببەت بىلەن ئىزدەشنى بىلگەن. پانى ئۆمۈرلىرى:

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُواْ اللهَ حَقَّ تُقَاتِهِ وَلاَ تَمُوتُنَّ إِلاَّ وَأَنتُمْ مسْلِمُونَ

**«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھتىن لايىق بىر تەقۋا بىلەن قورقۇڭلار. مۇسۇلمانلىق ھالىتىدە جان بېرىڭلار.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 102-ئايەت) دېگەن ئىلاھى ئەمرلەر ئىچىدە تاماملىنىپ، ئەبەدىي ھاياتقا كۆچكەن.

ئۇلارنىڭ كەينىدىن كەلگەن مۆمىن نەسىللەر ئىسلامنى باشلىرىغا تاج قىلغان ۋاقىتلىرىدا ئەزىز بولغان. بۇ نەسىللەردىن بىرى ئوسمانلىلاردۇر. ئوسمانلىلار ئىسلامنىڭ باغرىدا: «ئۆزەڭگىسىنى سۆيۈشكە ئىنتىزار ئىدى، غەرپنىڭ ئەلچىلىرى» دەپ ئىپادىلەنگەن قۇدرەتكە يەتكەن.

يىللارنىڭ ئۆتىشى بىلەن بۇ ئىپادىنىڭ ئەكسىگە قايتىشىدا، بۇ ئىنسانلار ئىسلامنىڭ روھىغا ئارقىسىنى قىلىپ، يالغان مۇھەببەتلەرگە ئالدىنىپ، ئىلاھى سۆيگۈنى يۈقىتىپ قويۇش بىلەن يىقىلىشى باشلانغان. بۇ ئەھۋال بۈيۈك مىللەتنى زىللەتنىڭ ئېغىر ئىمتىھانلىرىغا دۇچار قىلغان. ئۆز كىملىكىدىكى روھانى تۈيغۇلاردىن يىراقلىشىپ غەرپ تەقلىتچىلىكىگە ھەۋەسلىنىشتە يۈقىرى پەللىگە چىققان. ھەيران قالارلىقى شۇكى، كۈنىمىزدە غەرپ دۇنياسى ئەسلىنى يۈقىتىپ قويغان باتىل دىنىنىڭ قىسقۇچىدا بولۇشىغا قارىماي ئىسلامنىڭ مۇقەددەس مەنبەلىرىدىن پايدىلىنىپ مۇۋاپپىقىيەتكە ئېرىشتى، ھەتتا ھىدايەتكە ئېرىشۋاتقان يەردە، بىز نەپسىمىزنىڭ ئالدامچىلىقىغا رام بولدۇق. دىن جەمئىيەتنىڭ بەخت-سائادەت، كۈچ مەنبەسى بولۇشتىن چىقتى. بۇنىڭ ئورنىنى خۇراپاتلاردىن ئىبارەت روھسىز ئىسكىلىت ئالدى. بىر ۋاقىتلاردا ۋەجد قەھرىمانلىرى، بەدىر ئارسلانلىرى، روھىدىن ئالەمگە رەھمەت ئېقىتقان ئالپ ئارىسلانلار، قىتئەلەرگە مەدەنىيەت كۆتۈرگەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەقدىرىگە مۇيەسسەر بولۇپ، فاتىھلار يېتىشتۈرگەن ئىسلام زىبدىلەندى. ئەپسۇسكى، بەزىلەر بۇ ئەھۋالدىن قۇتۇلۇشنى غەرپنى غەرپ قىلغان ئۆز خەزىنىلىرىمىزنى تەركېتىۋاتقانلارنىڭ يولىدىن ئىزدېدى. نەتىجىدە ئىسلامىيەتنى ئالدىدا كۆڭۈلدىن چىقىرىپ، كېيىن ئېتىقادى جەھەتتىن قۇرۇتۇپ، روھانىيىتىدىن يىراقلاشتۇرۇشنى ئارزۇ قىلغانلارغا پۇرسەت تۇغۇلدى. بۇ مەنىۋى يىقىلىشتىن بىئارام بولغان، ئېتىقاد، ئىبادەت، مۇئامىلىدىكى جەلپكارلىق روھىنى يۈقىتىپ قويغانلىقىدىن دەرتلەنگەن پاكىستاننىڭ مەنىۋى داھىسى، قەلبى سۇنۇق شائىر مۇھەممەد ئىقبال بۇ ھەقتە مۇنداق دەرتلەندى:

«ئىست! ئىست! مۇھەببەتنىڭ تەسرى ۋە ھاياجىنى قالمىدى. مۇسۇلمانلارنىڭ تۇمۇرىدىكى قانمۇ قۇرۇپ كەتتى. نامازلارغا قاراڭلار، سەجدىلەر روھسىز، كۆڭۈلدە ھۇزۇر يوق، يۈرەكتىن كېلىدىغان ئۇ ئىلاھى جەزبە يوقالدى!»

«ئەي ئاشىق! ئەي بىز چاچقان ئۇرۇغ! ئەي بىز ئالغان ھوسۇل! شۇ ھالىمىزغا بىر قارا! تەبىئىتى توپراق بولغان ئىنسانلار ئەمدى يوق. بىزنىڭ خېمىرىمىزدىن ھازىر بىزگە يات بىر ئىنسان مەيدانغا كەلدى!»

بۇ سەۋەپتىن مىڭلارچە ئىمتىھانلار بىلەن ئۇچرىشىۋاتقان شۇ ئاخىر زاماندا ئەسھابى-كىرامدىكى لىقائۇللاھ (ئاللاھ ئاشقى)، ۋەجد خۇشاللىقىغا ئېرىشتۈرىدىغان ئىسلامنىڭ مۇقەددەسلىكىنى بولۇپمۇ مەنىۋى جەھەتتىن توغرا ۋە لايىقى بىلەن چۈشىنىپ ياشاشقا ناھايىتى موھتاجمىز. ئىسلامنىڭ بۇ يىقىلماس قەلئەسىنىڭ ئىشىكلىرىنى قەستەن ياكى كەچۈرگۈسىز غەپلەتتە دۈشمەنگە بېرىشنى ئىستىگەن ئالىم قىياپەتلىك ھىدايەت مەھرۇملىرى سەھنىگە چىقىۋاتقان كۈنىمىزدە بۇ ئېھتىياجنىڭ ئەسرى سائادەت ئىشتىياقى بىلەن قايتىدىن تىرىلدۈرۈلىشى بەكمۇ مۇھىم. چۈنكى ئىسلامىيەتنىڭ ھەقىقىتىدىن مەھرۇم قېلىش سىراتى مۇستەقىم يولىنى بۇزماقتا، بەشەرىي (ئىنسانى) ئازغۇنلۇق ۋە غەپلەت يوللىرىدا مىڭلارچە تۇزاق بىلەن ھالاك قىلماقتا. بۇنىڭ بىلەن ئەبەدىي سائادەت ئەبەدى پالاكەتكە ئايلانماقتا.

شۇڭا، مۇسۇلمانلار ئىسلامنى روھانىيەت ۋە مەنىۋىيەت قارىشىدا «ھەقنى ھەق، باتىلنى باتىل» دېيىش دەستۇرى بىلەن تەقۋا ھالىتىدە ياشىشى زۆرۈردۇر. ئەڭ مۇكەممەل، ئاخىر زامان دىنى ئىسلامىيەت بولغانلىقى ئۈچۈن، ئىسلامنىڭ ئەمرلىرىنى ئىشتىياق بىلەن ئادا قىلىشتا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە ئەسھابىنىڭ قەلب دۇنياسىدىن ئۇرۇن ئېلىپ، ئىماننىڭ ھاياجىنىنى ياشىشىمىز كېرەك. چۈنكى ئىمان دىن مەشئىلىنىڭ قەلبىنى يورۇتىدىغان بىر ھايات بولۇپ، ئاللاھنىڭ نۇرى ئىچىدە ياشاشتىن ئىبارەتتۇر. تەقۋا بولسا كۆڭۈلنىڭ ئىلاھى نەزەرگاھ ھالىغا كېلىشىدۇر. گۈزەل ئەخلاق، ئىبادەت ۋە ياخشى ئىشلارنىڭ ھەممىسى تەقۋانىڭ ئالامەتلىرىدۇر. بىلىش كېرەككى، غەيرى مۇسلىملارغا ئوخشاش بىر مۇسۇلمانلىق ۋە مۇسۇلمانلارغا ئوخشاش بىر غەيرى مۇسلىملىق ئىنسان ئوغلىغا سائادەت ئېلىپ كەلمەيدۇ. ئاللاھ نەزىرىدىكى سائادەت ئەسرى سائادەتتىكى ئىسلام بىلەن لىقائۇللاھ ئاشقىغا ئېرىشىپ، قەلبى سەلىم (پاكىز قەلب) بىلەن مۇسۇلمانلىقنى ياشاشتىن ئىبارەتتۇر.

بۇ ھەقىقەت بىزنى ئىسلامنىڭ مۇقەددەس ئاساسلىرى ھەققىدە كىچىك بىر ئەسەر تەييارلاشقا ئۈندىدى. بۇ يولدا مېڭىۋاتقان خىزمەت كارۋىنىغا قوشۇلۇپ، ئاللاھنىڭ رىزاسىغا مۇيەسسەر بولۇش مۇرادى بىلەن ئىسلام ۋە ئىماننىڭ بىر قىسىم ھەقىقەتلىرىنى ئىپادىلەشكە تىرىشتۇق. ئەسەردە ئىسلام ھەققىدە ئومۇمىي مەلۇمات بەرگەندىن كېيىن

كەلىمە شاھادەت، ئىمان دەستۇرلىرى، ئاخىرىدا ئىسلامنىڭ ئاساسى بولغان ئىبادەتلەرنى مەنىۋى جەھەتتىن ئىزاھلاشقا تىرىشتۇق. چۈنكى ئىسلام بەندىسنى ساغلام ئېتىقادىي، ئەمەلىي بىلەن قەلبى سەلىمگە ئېرىشتۈرگەن ۋە ئەھسەنى تەقۋىم (ئەڭ گۈزەل ئۆرنەك) سىرى بىلەن ئاللاھقا ۋاسىل بولۇش يولىدا تەرەققى قىلدۇرالىغان مۇددەتكىچە توغرا ئۆگۈتىلگەن بولىدۇ.

بۇ مەقسەتتە ئاجىزانە قەلەمگە ئېلىنىپ تەييارلانغان بۇ ئەسەرنىڭ نەشىر قىلىنىشىدا بۈيۈك غەيرەت كۆرسەتكەن مۇھەممەد ئەلى ئەشمەئەلى ۋە باشقا قېرىنداشلىرىمىزغا رەھمەت ئېيتىمەن. بۇ خىزمەتلەرنىڭ بىر سەدىقە-جارىيە بولۇشىنى ئاللاھتىن تىلەيمەن. بۇ ئەسەر ۋاستىسى بىلەن ئەسھابى-كىرام مىسالىغا ئوخشاش كۆڭۈللەرنى ئىسلامغا رام قىلىش جەھەتتە بىر قەدەم ئالدىغا ماڭغۇزالىساق، بۇ بىز ئۈچۈن بۈيۈك خۇشاللىقتۇر.

**ئاللاھتىن ئىسلام يولىدا نەمرۇتنىڭ قاتتىق زۇلمى، قانچىلىغان ئېغىر ئىمتىھانلىرى ئالدىدا مۇقەددەس داستانى مۇھەببەت، تەۋەككۇل ۋە ھەققە رىزا بىلەن ئاللاھقا قاراپ يولغا چىققان ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ھەققىدە بايان قىلىنغان:**

إِذْ جَاء رَبَّهُ بِقَلْبٍ سَلِيمٍ

**«ئۇ رەببىگە قەلبى سەلىم (پاك قەلب) بىلەن كەلدى»** (سەففات سۈرىسى، 84-ئايەت) دېگەن بۇ روھى ھالەتتىن بىزلەرگىمۇ بىر ھەسسە ئاتا قىلىشىنى تىلەيمەن! ئامىين.

ئوسمان نۇرى توپباش

ئۈسكۈدار- ئىستانبۇل

# ئىسلام ۋە ئۇنىڭ مۇقەددەس ئاساسلىرى

تۇنجى ئىنسان ۋە تۇنجى پەيغەمبەر ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ داۋاملىشىپ كەلگەن دىنىنىڭ ماھىيىتى، ئاساسى ئوخشاشتۇر. ئاساسلاردىكى پەرق پەقەتلا ئىنسان ھاياتىدىكى ئىجتىمائىي ھۆكۈملەردە مەۋجۇتتۇر.

بۇنىڭغا ئاساسەن ھەزرىتى ئادەمدىن باشلاپ ئاخىر زامان پەيغەمبىرىگە قەدەر بولغان ئىلاھى تەبلىغ مەھسۇلى ۋە ئىسمى «دىن» بولغان مۇئەسسەسەنىڭ ئاساسي مەزمۇنى بىر ۋە ئاساسىنىڭ ئىسمى «**ئىسلام**»دۇر.

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « پەيغەمبەرلەر بىر-بىرىنىڭ ئاتىلىرىنىڭ قېرىنداشلىرىدۇر، دىنلىرى بىردۇر.» (بۇخارى، ئەنبىيا، 48)

بۇ جەھەتتىن ئىسلام ئومۇمىي مەنادا دېيىلگىنىدەك، پەقەت قۇرئانىنىڭ ئاساسى مەزمۇنى بىلەنلا چەكلىنىپ قالمايدۇ. پۈتكۈل ساماۋى دىنلار بەشەرىي (ئىنسانى) ئۆزگەرتىش قىلىنىشتىن ئىلگىرىكى ھالىتى بىلەن بىر، يەنى ئىسلامدۇر. بۇ ھەقىقەت قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق بايان قىلىنغان:

إِنَّ الدِّينَ عِند اللهِ الإِسْلاَمُ

«**ئاللاھ نەزىرىدە دىن ئىسلامدۇر...**» (ئال ئىمران سۈرىسى، 19-ئايەت)

بۇ ئىپادە ئىنسانىيەتنىڭ دۇنيا-ئاخىرەتتىكى بەخت-سائادەت دورىسىنىڭ پەقەتلا ئىسلام ئىكەنلىكىنى كۆرستىدۇ.

بۇ ھەقىقەت باشقا بىر ئايەت-كەرىمدە تېخىمۇ ئوچۇق قىلىپ مۇنداق دېيىلگەن:

وَمَن يَبْتَغِ غَيْرَ الإِسْلاَمِ دِينًا فَلَن يُقْبَلَ مِنْهُ وَهُوَ فِي الآخِرَةِ مِنَ الْخَاسِرِينَ

«**كىم ئىسلامدىن باشقا بىر دىن ئىزدىسە ئۇنىڭ دىنىي قەتئى قوبۇل قىلىنمايدۇ ۋە ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىدۇ.**» (ئال ئىمران سۈرىسى، 85-ئايەت)

ئۇنداقتا ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ بەشەرنىڭ تاكامۇللىششىغا مۇناسىۋەتلىك تەرەققىياتقا مۇيەسسەر بولغان قۇرئاندا كامالەتنىڭ يۇقىرى پەللىسىگە چىققان ئىسلام نېمە؟

بۇ ھەقتە ئىلگىرىدىن باشلاپ كۆنمىزگىچە بايان قىلىنغان ئىپادىلەرنى قىسقىچە ئىككى نوقتىغا خۇلاسىلاپ چۈشەندۈرىمىز.

1. ئېتىقاد (ئامەنتۇدا كۆرسىتىلگەن ئاساسلارغا توغرا ۋە سەمىمى ھالەتتە ئىشىنىش)،

2. سالىھ ئەمەللەر (ئىماندىن كېيىن ئاللاھتائالانىڭ بىزدىن تەلەپ قىلغان ئىبادەت، مۇئامىلاتلارنى ئىخلاس، سەمىمىيەت بىلەن ئادا قىلىش.)

ئىسلام بۇ ئىككى ئاساسنىڭ باغرىدا ئۆسۈپ يېتىلىپ، پىكىر، ھەرىكەتلىرىمىزنى ئىلاھى نىزامغا باغلايدىغان تەڭپۇڭ ھالەتتىكى گۈزەللىكلەر ھالقىسى، ئەقىل، قۇلاق، كۆز، تىل، قەلب ئوتتۇرىسىدا مۇقەددەس باغلار ئورنىتىپ ئاللاھقا يېتىپ بارىدىغان يولدۇر. ئىسلامىيەتتىكى مۇقەددەس ئاساسلار رەھمەت بولۇپ بىر تاشقا تامچىلىسا، ئۇنى تۇپراقتىن يۇمشاق كۆڭۈلگە ئايلاندۇرىدۇ. ئەمما ئۇنىڭدىن يىراق كۆڭۈللەر غەپلەت چۆللىرىدە قۇرۇپ كەتكەن تاشقا ئوخشاپ قالىدۇ. بۇ ھالەتتىن يەنە ئىسلام بىلەن قۇتۇلىمىز.

ئىسلام چۈشەنچە، ھەرىكەت، مۇئامىلە جەھەتتە ئىنساننى ئەڭ گۈزەل يۇغۇرۇپ كامالەتكە يەتكۈزىدىغان ۋە قاراڭغۇلۇقتىن يورۇقلۇققا چىقىرىدىغان سائادەت چىرىغىدۇر. ئىسلام پەستىكىلەرنى يۈكسەلدۈرەلەيدىغان تەسىر كۈچىگە ئىگە. بىر تۇپراق باركى، ئۆزىگە تىكىلگەن قۇرۇپ كەتكەن تال-پۇتاقلاردىن كۆزنى قاماشتۇرۇپ، كۆڭۈلگە ھۇزۇر بېرىدىغان خۇشپۇراق گۈل-چېچەكلەر يېتىشتۈرىدۇ، نۇرمال بىر ئادەمنى پىشىپ يېتىلگەن بىر ئىنسانغا ئايلاندۇرىدۇ، ھەقىقەتنى ئەسلى ھالىتىگە كەلتۈرۈپ تېخىمۇ گۈزەللەشتۈرىدۇ. ئىنسان كائىنات سىرلىرىنىڭ سەرمايىسىدۇر.

بۇ جەھەتتىن ئىسلام ئەبەدىييەت سەپىرىدە ئىنسانلارنى زىيانغا ئۇچراتماي ئىلاھى نېمەتلەر ماكانى جەننەتكە ئەۋەتىدىغان يېگانە سىراتى مۇستەقىم، ئەبەدىي نېمەتتۇر. بۇ نېمەتنى شائىر مۇنداق تەسۋىرلىگەن:

قەلبكە كەۋسەر سۈيى، بىر ئابى ھايات، دىننى مۇبىن،
ئۇنى ئىچكەنسىرى ياشنايدۇ بىز بىلەن ئاسمان-زېمىن،
كۆككە ئۆرلىتىدۇ بەندىسىنى يەردە قويماس ئىسلام ئېتى،
كۆتۈرەر ئۈممەتنى مېراجقا مۇھەممەدۇل ئەمىن.

ئۇ جاھان تاجى دۇئا قىلدى گۇناھكارغىمۇ،
بىز يېتەركى دەيلى جانى كۆڭۈلدىن ئامىن!
نۇرى ئىسلامغا كۆڭۈل بەرگىنى ئىنسانلارلا ئەمەس،
جۈملە تاغۇ-دەريا، ئاي، كۈنلەر مۆمىن.

ھۇب-جەمال[1] لۇتۇف قىلار ۋەسلىنى ھەم جەننەتنى،
مەھمەتكە جان بېرەلىسەك، ئوقۇلۇۋاتقاندا ياسىن.

ئىسلام ئەقىدىسى يەر يۈزىنىڭ ھالاكەت گىردابىدا بوغۇلۇۋاتقان ئىنسانلىرىغا بىر لۇتۇف[2] بولۇپ چۈشۈرۈلگەن ئاللاھنىڭ ئاغامچىسىدۇر. ئۇنىڭغا كۆڭلىنى بەرگەنلەر پانىلىكلىرىدىن قۇتۇلۇپ روھى دۇنياسىنىڭ سەيياھى بولۇپ، ئۆلمەسلەر كارۋىنىغا قوشۇلىدۇ.

بۇ كۆڭۈل بېرىش ئىسلامنىڭ روھىنى قولغا كەلتۈرۈشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ھەر جەھەتتە ئاللاھقا تەسلىم بولۇش دەپ بايان قىلىنغان. چۈنكى بەشەرنى يۇقىرىلىتىدىغان بەندىچىلىكنىڭ ئەڭ گۈزەل ئالامىتى تەسلىمىيەتتۇر.

ئاللاھتائالا بەندىچىلىكنىڭ يۇقىرى پەللىسىدە بولغان پەيغەمبەرلىرىگە ئىسلامنى ھاياتقا تەدبىقلايدىغان ئومۇمىي ئەمىر ماھىيىتىدە :

«**ئاللاھقا تەسلىم بولۇڭلار**» دېگەندە، ھەر بىرى:

«**ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھقا تەسلىم بولدۇق**» دەپ تەسلىمىيەتلىرىنى بىلدۈرگەن.

ئاللاھتائالا بۇ ھەقىقەتنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ شەخسىيىتىدە بايان قىلىپ:

إِذْ قَالَ لَهُ رَبُّهُ أَسْلِمْ قَالَ أَسْلَمْتُ لِرَبِّ الْعَالَمِينَ

**«رەببى ئۇنىڭغا ئىسلام بول دېگەندە، (ئۇ) ئالەملەرنىڭ رەببىگە تەسلىم بولدۇم»** دېگەن. (بەقەرە سۈرىسى، 131-ئايەت)

بۇ تەسلىمىيەت ئاللاھ بىلەن بىللە بولۇش، داۋاملىق ئۇنى زىكىر قىلىش ۋە ئۇنىڭغا شۈكۈر قىلىشنىڭ نىشانىسى بولغان. چۈنكى پۈتۈن ئىبادەتتىكى غايە ئاللاھ بىلەن بىللە بولۇش، يەنى مەرىپەتۇللاھ ۋە مۇھەببەتۇللاھتۇر.

بۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك شۇ مىسال ناھايىتى ئەھمىيەتلىكتۇر:

رىۋايەتلەردە ئېيتىلىشىچە، بىر ۋائىز (تەبلىغ قىلغۇچى) مۇنبەردە قەبرە ئەھۋالىنى سۆزلەۋاتقان ئىكەن. جامائەتنىڭ ئىچىدە شەيخ شىبلى ھەزرەتلىرىمۇ بار ئىكەن. ۋائىز تەبلىغىنىڭ ئاخىرىدا ئاللاھ قەبرىدە سورايدىغان سوئاللاردىن سۆز قىلىپ:

«ئىلمىڭنى قەيەردە ئىشلەتتىڭ؟ مال-مۈلكۈڭنى قەيەرگە سەرپ قىلدىڭ؟ ئۆمرۈڭنى قانداق ئۆتكۈزدۈڭ؟ ھالال-ھارامغا دىققەت قىلدىڭمۇ؟ دەپ سورايدۇ، يەنە شۇ، شۇ سوئاللار سورىلىدۇ» دەپ بىر نەچچە مەسىلىنى بايان قىلىپتۇ.

---

1. ھۇب جەمال: گۈزەل، سۆيۈملۈك

2. لۇتۇف: ياخشىلىق ۋە ياردەم

بۇنداق تەپسىلى سۆزلىگىنىگە قارىماي مەسلىنىڭ نەق ئۆزىگە دىققەتنى جەلپ قىلالماسلىقىغا قاراپ، شىبلى ھەزرەتلىرى ۋائىزغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەپتۇ:

**- ئەي ۋائىز ئەپەندى، سوئاللارنىڭ ئەڭ مۇھىمىنى ئۇنۇتتۇڭ. ئاللاھتائالا سورايدۇكى:**

**- ئەي قۇلۇم، مەن سەن بىلەن بىللە ئىدىم، سەن كىم بىلەن بىرگە ئىدىڭ؟**

بۇ ئىنچىكىلىكنى دىققەت قىلغان ۋاقتىمىزدا ئىسلام:

وَهُوَ مَعَكُمْ أَيْنَ مَا كُنتُمْ

«**سىز قەيەردە بولسىڭىز ئۇ سىز بىلەن بىللەدۇر**» (ھەدىد سۈرىسى، 4-ئايەت) دېگەن ئايەت روھى بويىچە ياشاپ، ئاللاھقا قايتىشىمىزنى بۇيرۇيدۇ.

بۇ سەۋەبتىن ئىسلام ئاللاھقا ئىتائەت زېمىنىدا ئەبەدىي سائادەت ۋە ۋۇسلات[3] قا ئېرىشىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش دېمەكتۇر. ئىنسانلاردا ئىبادەت ۋە ئىتائەت بولمىسا ئىلاھى پروگراما غەزەپ تەجەللىلىرىگە ئايلىنىدۇ. بۇ ھەقتە قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق دېيىلگەن:

ظَهَرَ الْفَسَادُ فِي الْبَرِّ وَالْبَحْرِ بِمَا كَسَبَتْ أَيْدِي النَّاسِ لِيُذِيقَهُم بَعْضَ الَّذِي عَمِلُوا لَعَلَّهُمْ يَرْجِعُونَ

«**ئىنسانلارنىڭ قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن، قۇرۇقلۇقتا ۋە دېڭىزدا ئاپەت يۈز بەردى، ئاللاھ ئۇلارنى تەۋبە قىلسۇن دەپ قىلمىشلىرىنىڭ بىر قىسمىنىڭ (جازاسىنى) ئۇلارغا تېتىتتى.**» (رۇم سۈرىسى 41-ئايەت)

ئىبادەت، ئىتائەتتە ئىسلامدىن يىراقلىشىش قۇرۇقلۇق ۋە دېڭىزدا تەرتىپنىڭ بۇزۇلۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. بۇنىڭدىن مەيدانغا كەلگەن ئاپەت تۈرىدىكى ھادىسىلەر پاسىقلارغا بۇ دۇنياغا ئائىت كىچىك بىر جازا ماھىيىتىدە قايتىدىن ئىسلامغا قايتىشىغا تۈرتكە بولىدىغان ئاگاھلاندۇرۇشتىن ئىبارەتتۇر.

يىراقنى كۆرۈش پاراستىگە ئىگە بولغان ئىنسان ئىسلام ۋەسلىسى بىلەن ئەسەرگە قاراپ ئاپتۇرنى، سەۋەپكە قاراپ مۇسەببىبىنى (سەۋەبچىنى)، ماددىغا قاراپ مەنانى ھېس قىلىدۇ. پانى دۇنيانىڭ ھەقىقىتىنى ئەقىل بىلەن ئاخىرەتنى خاتىرلەيدۇ. بۈيۈك كائىناتنىڭ ئىنتىزامىنى، بولۇپمۇ ئېگىز ئاسمانلارنى تاماشا قىلىپ، ئىلاھى قۇدرەتنىڭ بۈيۈكلۈكىنى ھەر ۋاقىت ئېسىدە تۇتىدۇ. ئاجىزلىقىنى بىلىپ ئىبادەتتىن يىراقلاشمايدۇ،

---

3. ۋۇسلات: ئاللاھقا قايتىش

ئەبەدى ئالەمگە قاراپ رەببىگە قايتىشتىكى ئىلاھى سىرلاردىن خەۋەردار بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن يارىتىش غايىسى ھاسىل بولىدۇ. بەندە سان-ساناقسىز نېمەتلەرگە، قۇتۇلۇشقا ۋە ئىلاھى ۋۇسلاتقا ۋاسىل بولىدۇ (يېتىپ بارىدۇ). بۇ ھەقتە قۇرئانى-كەرىمدە:

فَمَن يُرِدِ اللهُ أَن يَهْدِيَهُ يَشْرَحْ صَدْرَهُ لِلإِسْلاَمِ

**«ئاللاھ كىمنى توغرا يولغا كىرگۈزۈشنى خالىسا، ئۇنىڭ قەلبىنى ئىسلامغا ئاچىدۇ.»** (ئەنئام سۈرىسى، 125-ئايەت) دېيىلگەن.

بۇ تەجەللىدىن قېچىپ يىراقلاشقانلارغا ئايەتنىڭ داۋامىدا:

وَمَن يُرِدْ أَنْ يُضِلَّهُ يَجْعَلْ صَدْرَهُ ضَيِّقًا حَرَجًا كَأَنَّمَا يَصَّعَّدُ فِي السَّمَاءِ

كَذَلِكَ يَجْعَلُ اللهُ الرِّجْسَ عَلَى الَّذِينَ لاَ يُؤْمِنُونَ

**«ئاللاھ كىمنى ئازغۇنلۇقتا قويماقچى بولسا، ئۇنىڭ قەلبىنى شۇنچە تارايتىۋېتىدۇكى، (ئىمان ئېيتىش) ئۇنىڭغا گويا ئاسمانغا چىقىشتىنمۇ قىيىن تۇيۇلىدۇ، ئىمان ئېيتمىغانلارنى ئاللاھ مۇشۇنداق ئازابلايدۇ.»** (ئەنئام سۈرىسى، 125-ئايەت) دەپ خىتاب قىلىش ئارقىلىق كاپىرلارنىڭ غەپلەت گىرداۋىدا پەرىشان بولۇپ، ئەبەدىي ھالاك بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

بۇنداق بولغاندا ئىنسانغا يېگانە قۇتۇلۇش ئىسلامنىڭ سائادەت ئىقلىمىدا نېسىپ بولىدۇ. ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ ھەقتە:

«كىم ئاللاھنى رەب، ئىسلامنى دىن، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبىرىم دەپ قوبۇل قىلىپ خوش بولدۇم دېسە، جەننەت ئۇنىڭغا ۋاجىپ بولىدۇ.» دېگەن. (ئەبۇ داۋۇد، سالات، 36، تىرمىزى، سالات، 42)

**ئىسلام** «سىلىم» ۋە «سالامەت» كەلىمىسىدىن كېلىدۇ. ئىتائەت قىلىش، ھەققە رام بولۇش، پاكىز، داغسىز تۇتۇش، ئەمىن بولۇش، ئىخلاس ۋە سەمىمىيەت قاتارلىق مەنالارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ئاساسىدا ئىمان بىلەن بىرلىشىدۇ.

قۇرئانى-كەرىمنىڭ بىرىنچى سۈرىسى فاتىھە مەجازىي جەھەتتىن ئىسلامنىڭ ئىزاھاتىدۇر. بۇنىڭغا ئاساسەن:

ئىسلام بەندىسىنى غەزەپكە دۇچار قىلماي، ئازغۇنلۇقتا قويماي، سىراتى مۇستەقىمغا باشلاپ، سائادەت ۋە سالامەتنىڭ مەنىۋى قۇچىقىدا ئاللاھنىڭ سان-ساناقسىز نېمەتلىرىگە ئېرىشتۈرۈش بىلەن:

**«ئالەملەرنىڭ رەببى بولغان ئاللاھقا ھەمدۇ-سانالار بولسۇن»** دېگۈزىدۇ ۋە بۇ ھالەتنىڭ داۋامى ئۈچۈن:

**«ئاللاھىم پەقەت ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە پەقەتلا سەندىن ياردەم تەلەپ قىلىمىز»** سىرىغا ئىگە قىلىدىغان ئىلاھى دىندۇر.

بۇ سەۋەپتىن ئىمان ئېھتىياجىنىڭ تەمىنى ئەقلىنىڭ قوبۇلى جان ۋە مالىنىڭ بىخەتەرلىگى، نەسلىنىڭ مۇھاپىزىتى، ئەڭ گۈزەل ئاخىرەت تىجارىتى پەقەت ئىسلام بىلەن مۇمكىندۇر. پۈتۈن ئاساسلىرىنى دىققەتكە ئالغان ۋاقتىمىزدا ئۇ:

**ئەڭ توغرا ئىمان دىنىدۇر**. ئەقىدە ئاساسلىرى مۇقەددەس ئاساسلارغا ئىگە. ئىنسانىنىڭ شەرەپ ۋە ئىززىتىگە دەخلى يەتكۈزۈدىغان شېرىككە ئوخشاش باتىل ئەقىدىلەردىن يىراقتۇر.

روھلارنى ئوزۇقلاندۇرىدىغان ئىبادەت دىنىدۇر. بەندىلەرنى مەسئۇل قىلغان ئىبادەتلەر ھەر خىل ھېكمەتلىرى بىلەن جىسمانىي ھەمدە روھى جەھەتتىن نۇرغۇنلىغان پايدىلارنى ئېلىپ كېلىدۇكى، كۆڭۈل ئۇنىڭ تويۇلماس لەززەتلىرى بىلەن ئارام تاپىدۇ.

**بىر رەھمەت دىنىدۇر**. ئىنسانىيەت قانچىلىغان گۇناھلارنى قىلىپ، جان تالىشىۋاتقان بولسىمۇ قىلغان گۇناھلىرىغا قارىتا جازا، ھالاك قىلىشتىن زىيادە رەھمەت ۋە كەچۈرۈم قاناتلىرىنى ئېچىپ سائادەت ئىقلىمىغا چاقىرىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھنىڭ «رەھمىتىم غەزىپىمنى بېسىپ چۈشتى» (بۇخارى، تەۋھىد، 51، 22، مۇسلىم، تەۋبە 41ـ 61) دېگەنلىكى بۇنىڭ مىسالىدۇر.

**بىر مەرھەمەت دىنىدۇر**. رەھمەت بىلەن ئاساسى جەھەتتىن ئوخشاش مەنىنى ئىپادىلەيدىغان مەرھەمەت ئىسلام دىنىنىڭ ئەڭ مۇھىم ئاساسى خۇسۇسىيەتلىرىدىن بىرسىدۇر. كىتابۇللاھنىڭ بېشىدىكى «بىسمىللاھ» كەلىمىسىدە ئاللاھ لەفزى جەلالىنىڭ يېنىدا مەرھەمەت سۈپىتىنى ئىپادىلەيدىغان **راھمان** ۋە **رەھىم** كەلىمىلىرىنى بىرلىكتە زىكىر قىلغان. كەينىدىن تۈنجى سۈرە فاتىھە ـ شەرىپىنىڭ ئىككىنچى ئايىتىدە يەنە شۇ ئىلاھى ئىسىملىرى تەكرارلانغان. كېيىن باشقا بىر سۈرىنىڭ تۈنجى كەلىمىسى بولغان راھمان سۈپىتىنى ئىشلىتىپ، بۇ ئىسمىنى ئۇ سۈرىگە بېغىشلىغان. بۇنى ئۇ يەردە «**قۇرئاننى راھمان بولغان ئاللاھ ئۆگەتتى**» دەپ ئىپادىلەپ، پۈتۈن قۇرئان ۋە مەزمۇننى بەشەرىيەتكە ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى سۈپىتىدە تەقدىم قىلغانلىقىغا ئىشارەت قىلغان. چۈنكى قۇرئانى ـ كەرىمنىڭ رەھمەت ۋە شىپا ئىكەنلىكى ئىسرا سۈرىسىدە روشەن بايان قىلىنغان.

ئاللاھتائالانىڭ پەيغەمبەرلىرىگە بەرگەن ئەڭ بۈيۈك سۈپەتلىرىدىن بىرى مەرھەمەتتۇر. بولۇپمۇ:

**«ئەي رەسۇلۇم! بىز سېنى ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتتۇق.»** (ئەنبىيا سۈرىسى، 107ـ ئايەت) دەپ بايان قىلىش بىلەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىكى

بۇ سۇپەت ھەر قانداق ئىنسانغا پەيغەمبەر دەرىجىسىدە نىسىپ بولمىغان. ئۇنىڭغا تائىفتا تاش ئېتىلىپ پۇت-قولىدىن قانلار ئېقىۋاتقان ۋاقتىدا يېنىغا كېلىپ «يا رەسۇلۇللاھ! ئەگەر خالىساڭ، شۇ قەۋمنى ھالاك قىلاي» دېگەن جىبرىئىل ۋە باشقا پەرىشتىلەرگە: «خالىمايمەن، مەن رەھمەت ۋە مەرھەمەت پەيغەمبىرىمەن» دېيىشى، كەينىدىن ئۆزىگە تاش ئاتقان قەۋمگە دۇئا قىلىشى، ئۇنىڭ مەرھەمەتىنىڭ نەمۇنىسى ئىدى. شۇنى دېيەلەيمىزكى، ئىسلامدا ئىماننىڭ تۇنجى مىۋىسى مەرھەمەتتۇر. بۇ ھېس-تۇيغۇدا ياشىغان ھەق دوستلىرى بەندىچىلىكنى تۆۋەندىكى ئىككى نوقتىغا خۇلاسىلىغان:

**A. تازىم لىئەمرىللاھ:** ئاللاھنىڭ ئەمرلىرىنى ھۆرمەت ۋە ئېھتىرام ئىچىدە ئادا قىلىش.

**B. شەپقەتى خەلقىللاھ:** مەخلۇقاتلارغا خالىقنىڭ (ياراتقۇچىنىڭ) ھۆرمىتى ئۈچۈن شەپقەت ۋە مەرھەمەت كۆرسىتىش.

**مەنتىق دىنىدۇر**. ئىسلام ئەقىل ۋە مەنتىقنىڭ مەھسۇلى ئەمەس. ئەمما ئۇلارنىمۇ ياراتقۇچى ئاللاھ بولغانلىقى ئۈچۈن، ئەقىل ۋە مەنتىقنى ئەڭ توغرا قوللىنىپ، ئىنسان تەكېپۇڭلۇقنى مۇكەممەل ئۇرۇنلاشتۇرغان. ئەقىل سان ۋە سۇپەت جەھەتتە ئايلىنىپ تۇرىدۇ. نەتىجىدە غايىسىگە تەۋھىد بىلەن ئېرىشىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ قۇرئانى-كەرىمدە داۋاملىق: «**ئەقىلڭلارنى ئىشلەتمەمسىلەر؟**» دەپ ئىنسانلارنى تەپەككۇر قىلىشقا چاقىرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە: «بىر سائەتلىك تەپەككۇر ئاتمىش يىللىق ئىبادەتتىن ئەۋزەلدۇر» دەپ ئەقىلنى مەرىپەت ۋە ھېكمەت دەرياسىدا ئىشلىتىشنىڭ ئەھمىيىتىنى بايان قىلغان. چۈنكى ئەقىل ئاللاھقا قايتىشتا تەرجىمانلىق رولىنى ئوينايدۇ.

**مۇھەببەت ۋە سۆيگۈ دىنىدۇر**. ئىسلام پەقەت ئەقىل بىلەنلا كۆڭۈلگە ھۆكۈم قىلمايدۇ. چۈنكى ئەقىلنىڭ كۆپلىگەن پايدىلىرى بولسىمۇ، بەزى ۋاقىتلاردا ئاللاھقا يېتىپ بېرىشتا يىراقتىن تەرجىمان بولۇشقا ئۇرۇنۇپ، ئىنساننى غايىسىگە يەتكۈزمەيدۇ ۋە ۋەسۋەسەلەر پاتقىقىغا پاتۇرىۋېتىدۇ. شۇڭا ئۇنى مۇھەببەت ۋە سۆيگۈنىڭ[4] ئەمرىگە بېرىش، ئىشق پارلاقلىقى بىلەن پارلىتىش كېرەك. بۇ ھەقتە ھەزرىتى مەۋلانا:

«بەختلىك ۋە تەلەيلىك بىر بەندە بىلىشى لازىمكى، قۇرۇق ئەقىلچىلىق قىلىش ئىبلىستىن، ئۇنى سۆيگۈ-مۇھەببەت بىلەن يوغۇرۇپ، ھەققە مېڭىش ئادەمدىندۇر. سۆيگۈ-مۇھەببەت بىر كېمىگە ئوخشايدۇ. كېمىگە چىققان ئادەمنىڭ ئاپەتكە يولۇقۇشى نادىردۇر، كۆپىنچە ۋاقىتلاردا قۇتۇلىدۇ.» دېگەن.

---

4. سۆيگۈ، بىرنەرسىنى پەۋقۇلئاددە ياخشى كۆرۈش.

پەيلاسوپلارغا ئوخشاش ئەقىلنى ئاشقىسز ھالەتتە ئۆزىگە رەھبەر قىلغانلار زامانىنىڭ ئەسىرى، كۆز، قۇلاق بۇتلىرىنىڭ خىزمەتچىسى بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە ئەقىل ھەقنى (ئاللاھنى) ئىشقى-مۇھەببەت (ئاللاھقا بولغان مۇھەببەت) سايىسىدا تونۇيدۇ. ئاشق بولسا ئۇ ئەقىلدىن پەقەت بىر ئاساس سۈپىتىدە پايدىلىنىدۇ.

سۆيگۈ-مۇھەببەتنىڭ ئالامىتى پىداكارلىقتۇر. بۇ پىداكارلىق جان بېرىشكە قەدەر بارىدۇ. ئەسھابى-كىرام ئاللاھ جەللە جەلالۇھۇ ۋە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يولىدا جان، مالدىن ۋاز كېچەلىگەنلىكى ئۈچۈن ئىنسانىيەتنىڭ تاللانغان شەخسىيەتلىرى بولدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھەر ئارزۇسىغا:

«ئاتا-ئانام ۋە جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ!» دەپ، ئۆمرى ھاياجانغا تولغان ئالاھىدە ئىقلىمدا ياشىدى.

بۇ جەھەتتىن ئىسلام **كۆڭۈل دىنىدۇر.** ئىنسانلارنىڭ كۆڭۈل دۇنياسىنى تەرتىپكە سالىدۇ.

**تەڭپۇڭلۇق دىنىدۇر**. شۈبھىسىزكى، ئىسلامىيەتنىڭ ئەڭ بۈيۈك ئالاھىدىلىكلىرىدىن بىرى ئۇنىڭ ئاساسىدىكى مەنىۋى تەڭپۇڭلۇقتۇر. ئاللاھتائالا شۇ كائىناتقا مۇكەممەل بىر تەڭپۇڭلۇق قويغان بولسا، شۇ تەڭپۇڭلۇقنى بەشەرىيەتكە ئەۋەتكەن دىنى مۇبىنغىمۇ (ئىسلامغىمۇ) قويغان. بۇ جەھەتتىن ئىسلامنىڭ قايسى تەرىپى تەتقىق قىلىنسا، ئۆزىگە خاس قايىل قىلارلىق، مۇقەددەس ئىلاھى تەڭپۇڭلۇق كۆز ئالدىمىزغا چىقىدۇ. بۇ تەڭپۇڭلۇق دۇنيا-ئاخىرەت، بەدەن-روھ، ئەر-ئايال، باي-كەمبەغەل، ئامىر-مەمۇر، چوڭ-كىچىك، قېرى-ياش، ماددى-مەنىۋى قاتارلىق جەھەتلەردە شۇنداق يۈكسەكلىككە ئىگە ئىكەنكى، تاشقى كۆرۈنىشىدە بىر-بىرىگە زىت بولغان بۇ ئوخشىماسلىقلار ھەقىقەتتە بىر-بىرىنى تاماملاپ، بىر پۈتۈنلۈك ھاسىل قىلىدۇ. چۈنكى دۇنيا ئۈچۈن ئاخىرەت، ئاخىرەت ئۈچۈن دۇنيا، بەدەن ئۈچۈن روھ، روھ ئۈچۈن بەدەن قاتارلىقلار ۋاز كەچكىلى بولمايدىغان زۆرۈرىيەتلەردۇر. ئىسلام بۇ ھەقىقەت ئەتراپىدا ھەر ئىككى تەرەپنى رازى قىلىپ، بىر-بىرىدىن شىكايەت قىلىدىغان ئەمەس، ئەكسىچە شۈكۈر قىلىدىغان قىلىدۇ. ئوتتۇرىدىكى زىتلىقنى تۈگۈتۈپ ماسلىششچانلىقنى قولغا كەلتۈرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئىنسانىنى قوش قاناتلىق قىلىپ، ئۇلۇغلۇق سەماسىدا پەرۋاز قىلدۇرىدۇ.

**ئىلىم ۋە ھېكمەت دىنىدۇر.** ئىسلام نادانلىق، قالاقلىق دىنى ئەمەستۇر. ئەكسىچە ئۇ نادانلىق، قالاقلىق ۋە جاھىلىيەت دەۋرىنى تۈگۈتۈش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن ئەڭ ئاخىرقى، ئەڭ مۇكەممەل دىندۇر. چۈنكى قۇرئان ئاللاھتىن لايىقىدا قورقۇپ، تەقۋاچە ياشاش شەرتىنىڭ ئىلىم ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ:

إِنَّمَا يَخْشَى اللهَ مِنْ عِبَادِهِ الْعُلَمَاء

**«ئاللاھتىن پەقەت ئالىم بەندىلىرى لايىقىدا قورقىدۇ.»** (فاتىر سۈرىسى، 28-ئايەت) دېگەن.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ:

«ئالىمنىڭ ئابىتتىن ئۈستۈنلۈكى مېنىڭ ئىچىڭلاردىن ئەڭ تۆۋەن سەۋىيەدىكىلەرگە بولغان ئۈستۈنلۈكۈمگە ئوخشاشتۇر» (ئەبۇ داۋۇد) دېگەن سۆزى مەسىلىنىڭ ئەھمىيىتىنى چۈشىنىشكە يېتەرلىكتۇر.

ئىسلام ئىلىمنىڭ مېۋىسىز دەرەخ بولۇشىنى خالىمايدۇ. ئۇنى ھېكمەت ۋە ئىرپان بۇلاقلىرى بىلەن سۇغۇرۇپ گۈلىستانغا ئايلاندۇرىدۇ. ۋىجدانى كەم تىبابەت ئىلمى ئىگىسىنىڭ قولىدا جىنايەت ۋاستىسى بولغاندەك، ئىلىممۇ ھېكمەت ۋە ئىرپاندىن يىراقلاشقان ۋاقتىدا پايدىدىن كۆپ زىيان كەلتۈرىدۇ. بۇنى مىسال قىلىپ ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن:

«كىم دۇنيادا ئىلمىنى يۇقىرىلىتىپ، زۇھد ۋە تەقۋاسىنى كۆچەيتمىسە، ئۇ ئادەم ئاللاھتىن يىراقلىشىپ كېتىدۇ.» (كەنزۇل ئىراپان، 26)

**ئەڭ گۈزەل ئەخلاق دىنىدۇر.** مەخلۇقاتلار ئارىسىدا ئىنسان ئەڭ بۈيۈك مەخلۇقتۇر. ئىنسان ئاللاھنىڭ يەر يۈزىدىكى خەلىپىسىدۇر. ۋۇجۇدى توپىراقتىن يارىتىلغان ئىنسانغا ئاللاھنىڭ قۇدرىتىدىن بىر سىر پۈدەلگەن. قۇرئانى-كەرىم ئىنسانغا خىتاب قىلغاندا بۇ جەۋھەرگە دىققەتنى تارتىدۇ. ئۇ جەۋھەرنىڭ نەپس تۇسالغۇسى بىلەن كىرلەنمەسلىكىنى ئارزۇ قىلىدۇ. يەنى بەندىنىڭ نەپسنىڭ يامان خىياللىرىدىن ئايرىلىپ، گۈزەل ئەخلاق بىلەن زىننەتلىنىپ قەلبى سەلىم بىلەن ئاللاھنىڭ دەۋىتىگە جاۋاب قايتۇرۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. بۇ جەھەتتىن ئىنسانى پەزىلەت بىلەن ياشاشنىڭ يېگانە شەرتى دىن ۋە ئەخلاقنىڭ يۇقىرى پەللىسىگە چىقىشتۇر. ئىنسانىيەتنىڭ كامالى ۋە گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسىدىكى ئۈرنىكى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدۇر. ئۇ ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلىشىنىڭ سەۋەپلىرىدىن بىرىنىڭ گۈزەل ئەخلاق ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن:

«شۈبھىسىزكى، مەن گۈزەل ئەخلاقنى تاماملاش ئۈچۈن ئەۋەتىلدىم.» (مۇۋەتتا، ئەلخۇلق،7)

ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە رەسۇلنى مەدھىيىلىگەندە ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاق ئىگىسى ئىكەنلىكىگە ئىشارەت قىلىپ:

وَإِنَّكَ لَعَلَى خُلُقٍ عَظِيمٍ

**«ئەي رەسۇلۇم مۇھەققەقكى، سەن ئەڭ گۈزەل ئەخلاقتا ئىگىسەن.»** (قەلەم سۈرىسى، 4-ئايەت) دېگەن.

بۇ مەدھىيىگە لايىق بولغان ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەسھابىنىڭ بايان قىلىشچە، چۈمپەردىسىگە پۈركەنگەن ياش قىزدىنمۇ بەك ھايالىق ئىدى. پەيغەمبىرىمىز بىر ھەدىسىدە:

«ھايا ۋە ئىمان بىر يەردىدۇر. بىرسى كەتسە باشقىسىمۇ كېتىدۇ» (سۇيۇتى، «ئەل جامىئۇس سەغىر» 1- جىلد، 35) دېگەن.

بۇ ھەقىقەت نۇرىدا ھەزرىتى مەۋلانا مۇنداق دەيدۇ:

«ئىمان نېمە؟» دەپ ئەقلىمدىن سورىدۇم. كۆڭلۈمنىڭ قۇلىقىغا ئىگىلىسەم «ئىمان ئەدەپتىن ئىبارەتتۇر» دەپ پىچىرلىدى. ئەدەبى بولمىغان ئادەم ئاللاھتائالانىڭ لۇتفىدىن مەھرۇم قالىدۇ.

**نازاكەت، لاتاپەت، زاراپەت دىنىدۇر**. ئىسلام پەيغەمبىرىنىڭ بايانلىرىغا بىنائەن دۇنيادا ئەھمىيەتسىز كۆرۈنگەن نازاكەت، ھېساب كۈنىدە ئەھمىيەتلىك بولىدۇ. ھەر جەھەتتىن ئۇسۋەئى ھەسەنە (ئەڭ گۈزەل ئۆرنەك) ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ ھەقتە نازاكەت[5] ۋە نازۇكلۇقتا مۇكەممەل ئۆرنەكتۇر. ئۇ بىر ئىنسانىدا كۆرگەن خاتا ئىشنى تۈزەتكەن ۋاقتىدىمۇ نازاكەت ۋە زاراپەتنى[6] قولدىن بەرمىگەن. ئۇ شەخسكە خىتاب قىلماي، ئومۇمغا خىتابەن:

«ماڭا نېمە بولدىكى، بەزىلەرنى شۇنداق ئىشلارنى قىلىۋېتىپ كۆردۈم..» دەپ خۇددى ئۆزى غەلەتى رۇئيەت، يەنى خاتا كۆرۈپ قالغاندەك قىلىپ سۆزىنى باشلىغان.

**ھەق ۋە ھۇقۇق (قانۇن) دىنىدۇر**. ئىسلام توختالغان ئەھمىيەتلىك مەسىلىلەردىن بىرى ھەق ۋە ھۇقۇقتۇر. ئاللاھتائالا نەزىرىدە شېرىكتىن كېيىن كەچۈرۈم قىلىنمايدىغان ئىككىنچى بۈيۈك گۇناھ قۇل ھەققى (باشقىلارنىڭ ھەققىدۇر)دۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپاتىغا سەۋەپ بولغان كېسەل ۋاقتىدىمۇ بۇ نوقتىغا دىققەت قىلىپ ئېغىر كېسەل بولۇشىغا قارىماي، مەسجىدكە كىرىپ ئەسھابى بىلەن رازىلىشىپ:

«ئەسھابىم! كىمنىڭ مېلىنى خاتا ئالغان بولسام مال بۇ يەردە، كېلىپ ئالسۇن، كىمنىڭ دۈمبىسىگە خاتا ئۇرغان بولسام، مانا دۈمبەم، كېلىپ ئۇرۇۋالسۇن!» (م. ئاسىم كۆكسال، «ئىسلام تارىخى»، 2-جىلد، 83-بەت) دېگەن.

---

5 نازاكەت: ئەدەپ، تەربىيە، نازۇكلۇق

6. زاراپەت: ئىنچىكىلىك، نازۇكلۇق

بۇنىڭدەك ئەستايىدىل، ئىنچىكە ۋە ئەينى ۋاقىتتا ساغلام ئاساسلار ئۈستىگە قۇرۇلغان ئىسلام ئادالىتى پۈتۈن بەشەرىيەتنى ھەيران قالدۇرىدىغان مۇقەددەسلىككە ئىگىدۇر. 1789-يىلىدىكى فرانسوز ئىنقىلابىنىڭ نەزىرىيەۋى ئاساسلىرىنى تەييارلىغان پەيلاسوپ لافايەت مەشھۇر كىشىلىك ھوقۇق خىتابنامىسى نەشىر قىلىنىشتىن ئىلگىرى بارلىق قانۇن سىستېمىلىرىنى تەتقىق قىلغان. ئەمما ئىسلام قانۇنىنىڭ ئۈستۈنلۈكىنى كۆرۈپ:

«**ئەي مۇھەممەد! سېنىڭ ئادالەتنى تىكلەش يولىدا يېتىپ بارغان سەۋىيەڭگە تېخى ھېچ بىر ئادەم يېتەلمىدى**» دېگەن.

ئىسلام تارىخى بۇ ئادالەتنىڭ كۆپلىگەن ئۆرنەكلىرى بىلەن تولغان. بۇ ئۆرنەكلەردىن بىرى:

بىر ئادەم بىر تايچاق ئات سېتىۋاپتۇ. تايچاق ئىككى يېشىدا، ساغلام تۇرۇپ، ئۈچ كۈندىن كېيىن ئۆلۈپ قاپتۇ. ئادەم ئاتنى ساتقان ئادەمنىڭ ئۆزىگە بىر دۈشمەنلىكى بارلىقى، بۇ سەۋەپتىن ئۇزۇن ۋاقىت زەھەرلىك بىرنەرسە يېگۈزگەنلىكىدىن شۈبھە قىلىپتۇ. كەينى-كەينىدىن ئۈچ كۈن مەھكىمىگە بارغان بولسىمۇ قازىنى تاپالماپتۇ. دەرھال ئەھۋالنى ئۇقۇش ئۈچۈن ئاتنى مال دوختۇرىنىڭ يېنىغا ئاپىرىپتۇ. مال دوختۇرىنىڭ گېپىدىن ئۆزىنىڭ گۇمانىنىڭ توغرىلىقىنى ھېس قىلىپتۇ. مەلۇم ۋاقىتتىن كېيىن تەكرار مەھكىمىگە كېلىپ، قازىنى كۆرۈپ مەسىلىنى بايان قىلىپتۇ. قازى:

- نېمە ئۈچۈن ئەۋۋەل مېنىڭ يېنىمغا كەلمەي، مال دوختۇرىنىڭ يېنىغا باردىڭ؟ ئالدى بىلەن ۋاقتىدا مېنىڭ يېنىمغا كەلگەن بولساڭ، مەسىلىنى ھەل قىلغان بولاتتۇق - دەپتۇ. بۇنى ئاڭلىغان داۋاگەر:

- ئەپەندىم، قايسى كۈنى مەن ئۈچ كۈن كەينى-كەينىدىن كەلدىم، ئەمما سىز يوق ئىدىڭىز - دەپتۇ. بۇنى ئاڭلىغان قازى:

- توغرا ئېيتتىڭ، سەن كەلگەن ۋاقىتتا مەن بۇ يەردە يوق ئىدىم، يۇرتۇمدا ئىدىم. چۈنكى ئانام ۋاپات بولغان ئىدى. - دەپتۇ.

بىر ئاز ئويلانغاندىن كېيىن كاتىبىغا قاراپ:

**- مەسىلە ئايدىڭلاندى. كاتىپ ياز، خىزمەت ئورنىدا بولمىغانلىقى ئۈچۈن زىياننى قازى تۆلەيدۇ.**



ئىسلام پروتوكول ئاساسلىرى بىلەن ماددى ۋە مەنىۋى جەھەتتىن يېگانە، تەڭدىشى بولمىغان **ھايات دىنىدۇر**. داۋاملىق ھەق ۋە ئادالەتنى تەشۋىق قىلىدۇ. ئىمان ھەقنى قوبۇل قىلىش ۋە تەستىقلاشتىن ئىبارەت.

بۇ ھەقىقەت ئەتراپىدا بۇرۇنقى كىشىلەر مۇسۇلمان بولمىغانلىقىغا قارىماي، پاك تەبىئىتىنىڭ تەسىرى بىلەن ئىسلامغا تەرەپپاز بولۇپ تەقدىركارلىق كۆرسەتكەنلەرنى «دىنسىز مۇسۇلمان» دەپ ئاتىغان. مۇسۇلمان تۇرۇپ ئىسلامغا تەرەپپازلىق كۆرسەتمىگەنلەرنى «غەيرى مۇسلىم مۆمىن» دەپ ئاتىغان.

ئىسلام ئىنسان روھىنى پاكىزلايدىغان مەنىۋى دەرياغا ئوخشايدۇ. نەپسى ئارزۇلارغا ئالدىنىپ ئەسفەلە سافىلىنغا[7] چۈشۈپ قالغان بەندىلىرىنى تەكرار ئەھسەنى تەقۋىم (گۈزەل ئىنسان)غا چىقىرىدىغان يېگانە يول ئىسلامنىڭ لۇتۇفكار يۆنىلىشىدۇر.

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ ھەقتە:

«ئىنسان ئىسلامنى قوبۇل قىلىپ گۈزەل ياشىسا، ئىلگىرىكى ساۋاب ئىشلىرى يېزىلىپ، ئۆتمۈشتە قىلغان گۇناھلىرى ئۆچۈرۈلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن قىلغان ئەمەللىرىنىڭ ساۋابى مۇنداق بولىدۇ: ھەر ساۋابلىق ئىشقا 10 بىلەن 700 ھەسسە ئارىسىدا ساۋاب بېرىلىدۇ. گۇناھلار قانچىلىك بولسا شۇنچىلىك يېزىلىدۇ. لېكىن ئاللاھ ئەپۇ قىلىپ، گۇناھلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆچۈرۈۋەتسە بۇ باشقا بولىدۇ.» (نەسائى، ئىمان، 10) دېگەن.



پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىسلامنى تەبلىغ قىلىشقا باشلىغاندىن تارتىپ، ئۇنى قوبۇل قىلمىغانلار ھەققانىيەتنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ، ئازغۇنلۇقى ئىچىدە نەپسلىرىنىڭ قۇربانى بولغان. تارىخ بۇنىڭ كۆپلىگەن مىساللىرىغا شاھىتتۇر. مەككە مۇشرىكلىرى كۆڭۈل ئەينىكىدە ئەكس ئەتكەن «تەڭداشسىز نۇر»نى تونۇپ يېتىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى **«ئەل-ئەمىن ۋە ئەس-سادىق»** دەپ قوبۇل قىلغان بولسىمۇ، ئەمما قارىيىپ كەتكەن كۆڭۈللىرىگە ئىسلامنىڭ نۇرىنى ئەكس ئەتتۈرەلمىگەن. ۋىجدانى جەھەتتە ھەقىقەتنى قوبۇل قىلغان بولسىمۇ، ئەمما نەپسانىيەتلىرىگە مەغلۇپ بولۇپ، ئىنكار ئازگاللىرىدا بىچارە ھاللارغا چۈشۈپ، ئۆز-ئۆزىگە زۇلۇم قىلغان. قۇرئاننى ۋىجدانەن قوبۇل قىلسىمۇ، نەپسانىيەتلىرىگە ئالدىنىپ، قارارسىزلىقلىرىدىن قۇتۇلالمىغان. يىللاردىن بېرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن خوشخەۋەر بەرگەن خرىستىئان، يەھۇدىلارمۇ بۇ پەيغەمبەر ئۆز ئىچىدىن كەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، ئىرقچىلىق تەسىرى بىلەن «مەۋجۇدات نۇرى»نى يالغانغا چىقارغان. بولۇپمۇ يەھۇدىلار ئەزەلىي، ئەبەدى ھەقىقەتنى ئىنكار قىلىشتا باشقىلاردىن ئېشىپ چۈشكەن. تۆۋەندىكى رىۋايەت بۇ ھەقىقەتنى ئوچۇق كۆرسىتىپ بېرىدۇ:

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەھۇدىلارغا قۇرئانى-كەرىمدىن:

7. ئەسفەلە سافىلىن: ئەڭ تۆۋەندىكىلەر، جەھەننەمدىكىلەر (تىن سۈرىسى 5-ئايەتكە قاراڭ.)

فَإنْ حَآجُّوكَ فَقُلْ أَسْلَمْتُ وَجْهِيَ لِلهِ وَمَنِ اتَّبَعَنِ وَقُلْ لِلَّذِينَ أُوْتُواْ الْكِتَابَ وَالأُمِّيِّينَ أَأَسْلَمْتُمْ فَإِنْ أَسْلَمُواْ فَقَدِ اهْتَدَواْ وَإِنْ تَوَلَّوْاْ فَإِنَّمَا عَلَيْكَ الْبَلاَغُ وَاللهُ بَصِيرٌ بِالْعِبَادِ

**«ئى مۇھەممەد! ئەگەر ئۇلار سەن بىلەن (دىن بارىسىدا) مۇنازىرىلەشسە: «ماڭا ئەگەشكەنلەر بىلەن بىرلىكتە، مەن ئۆزەمنى ئاللاھقا تاپشۇردۇم (يەنى ئاللاھنىڭ ئەمرلىرىگە بويسۇنغۇچىمىز)» دېگىن. كىتاب بېرىلگەنلەرگە (يەنى يەھۇدىلار ۋە ناسارالارغا) ۋە ئۈمىلەرگە (يەنى ئەرەپ مۇشرىكلىرىغا): «مۇسۇلمان بولدۇڭلارمۇ؟» دېگىن، ئەگەر ئۇلار مۇسۇلمان بولسا، توغرا يول تاپقان بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار يۈز ئۆرىسە (ساڭا ھېچ زىيىنى يوق)، سېنىڭ پەقەت تەبلىغ قىلىش مەسئۇلىيىتىڭ بار، ئاللاھ بەندىلىرىنى (يەنى ھەممە ئەھۋالىنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 20 ـ ئايەت) دېگەن ئايەتنى ئوقۇغاندىن كېيىن:

ـئىسلامىيەتنى قوبۇل قىلدىڭلارمۇ؟ـ دەپ سورىغان. يەھۇدىلار:

ـ قوبۇل قىلدۇق! ـ دېگەن. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام :

ـ ئىسانىڭ ئاللاھنىڭ كەلىمىسى، بەندىسى ۋە رەسۇلى ئىكەنلىكىگە شاھادەت ئېيتامسىلەر؟ ـ دەپ سورىغاندا، ئۇلار:

ـ مائازاللاھ (ئاللاھ ساقلىسۇن)! ـ دەپ بەدبەختلەردىن بولغان.

خرىستىئانلاردىن:

ـ ئىسانىڭ ئاللاھنىڭ كەلىمىسى، بەندىسى ۋە رەسۇلى ئىكەنلىكىگە شاھادەت ئېيتامسىلەر؟ ـ دەپ سورىغان. بۇلارمۇ:

ـئاللاھ ساقلىسۇن، ئىسا بەندە بولامدۇ؟ ـ دېگەن.

باشقا بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەھۇدىلارنىڭ دەرسخانىسىغا بېرىپ، ئۇلارنى ئىمانغا دەۋەت قىلغان. نۇئايم ئىبنى ئامىر بىلەن ھارىس ئىبنى زەيد:

ـ سەن قايسى دىندا؟ ـدەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

ـ ئىبراھىمنىڭ دىنىدا. ـ دەپ جاۋاب بەرگەن. ئۇلار:

ـ ئىبراھىم يەھۇدى ئىدى. ـ دېيىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

ـ ئۇ ھالدا ئوتتۇرىمىزدا تەۋرات ھۆكۈم قىلسۇن، ئۇنىڭغا مۇراجىئەت قىلايلى. ـ دېگەن. («ھەق دىنى قۇرئان تىلى»، II-جىلد ، 334-بەت)

يەھۇدىلار بۇ تەكلىپكە «ماقۇل» دېيىشتىن تەپ تارتقان. ئۆزلىرىنىڭ بۈيۈك ئالىمى دەپ ماختىنىدىغان يەھۇدى ئابدۇللاھ ئىبنى سەلىمنىڭ ھىدايەتكە مۇشەررەپ بولۇشىنى قوبۇل قىلالماي، تەنقىتلىگەن. كىتابلىرىغا قەلەم تەككۈزۈپ، ئاخىرقى پەيغەمبەرگە

مۇناسىۋەتلىك قىسىملارنىمۇ ئۆزگەرتكەن. قۇرئانى-كەرىم بۇ ھەقىقەتنى مۇنداق بايان قىلىدۇ:

فَوَيْلٌ لِلَّذِينَ يَكْتُبُونَ الْكِتَابَ بِأَيْدِيهِمْثُمَّ يَقُولُونَ هَذَا مِنْ عِنْدِ اللهِ

**«كىتابنى ئۆز قوللىرى بىلەن يېزىپ ئۇنى ئاز پۇلغا سېتىش (يەنى دۇنيانىڭ ئازغىنا مەنپەئەتى) ئۈچۈن، بۇ ئاللاھ تەرىپىدىن نازىل بولغان دېگۈچىلەرگە ۋاي! قولى بىلەن يازغانلىرى (يەنى تەۋراتنى ئۆزگەرتكەنلىكى ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي.)»** (بەقەرە سۈرىسى، 79-ئايەت)

يُحَرِّفُونَ الْكَلِمَ عَنْ مَوَاضِعِهِ

**«ئۇلار كەلىمىلەرنى ئورنىدىن ئالماشتۇردى...»** (نىسا سۈرىسى، 46-ئايەت، مائىدە سۈرىسى، 13-ئايەت)

يەھۇدىلىك ۋە خرىستىئانلىق بۇ خىل قىلمىشلىرى ئارقىلىق دىننى ئەسلىدىن يىراقلاشتۇرۇپ، ھەر تۈرلۈك ئازغۇنلۇقنى قانۇنلاشتۇرۇش يولىدىكى سەلبى ئىسلاھاتلىرى بىلەن بۇزۇلغان. بۇ سەۋەپتىن كۆنىمىزدىكى «ئىسلامدا ئىسلاھات» پىكىرلىرى بۇ پىتنە-پاساتنىڭ باشقا بىر خىل شەكلىدۇر. ئىسلاھات ئۇقۇمى خىيانەتنىڭ پەردىلەنگەن بىر شەكلىدۇر.

شۇنى ئىپادىلەيمىزكى، سىر، ھېكمەت بىلەن تولغان كائىناتنى پۈتۈنى بىلەن تەسەۋۋۇر قىلىشقا كۈچى يەتمەيدىغان بەشەر (ئىنسان) ئەقلىنىڭ مەھسۇلى بولغان بۇ ئىسلاھات تەرەپتارلىرىنى ئىلمىي ۋە قۇدرىتىنىڭ چېكى بولمىغان كۈللى ئىرادىنىڭ ئەسىرى بولغان ئىسلام بىلەن سېلىشتۇرغىلى بولمايدۇ. چۈنكى ئاللاھ ئىنساننىڭ مەخپىي، ئاشكارا جىمى ئەھۋاللىرىنى بىلىدىغان بىر راب بولۇش سۈپىتى بىلەن ئەمىر-چەكلىمىلىرىنى ئۇنىڭغا قاراپ بېكىتكەنلىكى ئۈچۈن، بۇ مۇكەممەللىكنى ۋەھيى بىلەن يۇغۇرۇلمىغان بەشەرى ئىرادە، قۇرۇق ئەقىل بىلەن تەسەۋۋۇر قىلىش مۇمكىن ئەمەستۇر. يارىتىلغۇچىنى ياراتقۇچىنىڭ ياخشى بىلىشى ئەقىل رەد قىلالمايدىغان ھەقىقەتتۇر.

شۇڭا، ئىسلام ئىنسان تەبىئىتىگە ئەڭ ئۇيغۇن دىندۇر.

ئىسلام ئاللاھنىڭ رەھمەت ۋە مەرھەمىتىنىڭ ئالامىتى سۈپىتىدە پۈتۈن ئىنسانىيەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئىنسان سادىر قىلغان خاتالىقلارغا ئوتتۇرىغا قويغان ھۆكۈملىرىنىڭ دائىرىسى ئىچىدە يەكۈن چىقىرىدۇ. ھەر قانداق بەشەرى ھەرىكەتنى سىرتتا قويۇپ قويمايدۇ. ھەتتا مەيدانغا كەلمەي، تەسەۋۋۇردا بولغان ھەرىكەتكىمۇ جاۋاب بېرىدۇ. ئۇلارنىمۇ ھۆكمىنىڭ سىرتىدا قويمايدۇ. مەسىلەن: چۈشنىڭ ئەمەلى ماھىيىتى يوق.

بۇنداق بولۇشىغا قارىماي ئىسلام چۈشلەرنىمۇ دائىرىسىغا ئېلىپ، قىممەتلىك پىكىرلىرى بىلەن چۈشنىڭ ئەھمىيىتى ياكى ئەھمىيەتسىزلىگى ھەققىدە ھۆكۈملەر قويىدى. بۇ مەسىلىلەرنى زېھنىمىزدا تېخىمۇ كۆپەيتىش مۇمكىن.

بىر قانۇن ئىنساننى باشقۇرغان ۋاقتىدا بۇ ئامىللاردىن ھەر قانداق بىرسىنى يوق دەپ پەرەز قىلىپ قانۇن تۈزسە ئىنسان تەبىئىتى بۇ قانۇنلارغا مەجبۇرلىنىدۇ ۋە مەلۇم چەكتىن كېيىن ئىسيان قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ. مەسىلەن: كاتولىكلارنىڭ ئىنسان تەبىئىتىدە مەۋجۇت بولغان ئائىلە ئۇقۇمىنى يوق دەپ پەرەز قىلىپ راھىپ ۋە راھىبەلەرنى ئۆيلىنىشتىن چەكلىشى بۇ تۈردىكى ئىشلاردىن بىرسىدۇر. بۇ چەكلىمىگە رىئايە قىلىش ئىنسان تەبىئىتىگە خىلاپ بولۇش بىلەن بىرگە مەلۇم ۋاقىتتىن كېيىن مەخپىي ئىسيان ۋە ئەخلاقسىز قىلمىشلارنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.

ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ئۆزگەرمەس خۇسۇسىيەتلىرىگە دىققەت قىلمىغان قانۇن-تۈزۈملەرمۇ مەۋجۇتلۇقىنى داۋاملاشتۇرالمايدۇ. چۈنكى ئىنسان تەبىئىتى ئىلگىرى-كېيىن تەبىئىتىگە خىلاپ بولغان ئۇسۇل ياكى ھۆكۈملەرنى بىكار قىلىشقا مەجبۇردۇر. ئۆزگەرتىلگەن خىرىستىئانلىقنىڭ قولىدا پەرىشان بولۇۋاتقان كۈنىمىزدىكى غەرپ دۇنياسى خىرىستىئانلىقنى تۈرمۇشىدىن چىقىرىپ، ئۇنى چىركاۋنىڭ سىرتىغا چىقىشقا يول قويمايۋاتىدۇ. ھەتتا كۆپلىگەن خىرىستىئان مۇرتلىرى مۇھەررەپ (ئۆزگەرتىلگەن) خىرىستىئانلىقنىڭ ئىنسان تەبىئىتىگە زىت بولغان، ئىلمىگە قارىتا دۈشمەنلىك بىلەن قارىغان پوزىتسىيىسى تۈپەيلىدىن دىنسىزلىكنى تاللاۋاتىدۇ. دىنىي ئېھتىياجمۇ تەبىئى بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ ئېھتىياجنى قاندۇرۇش ئۈچۈن شەيتانغا چوقۇنۇشقا قەدەر يېتىپ بارغان كۆپلىگەن بۇزۇق مەزھەپ، پىكىرلەر ئوتتۇرىغا چىقىۋاتىدۇ.

ئىسلام ئىنسان تەبىئىتىگە ئائىت ئىلاھى ۋە مۇتلەق بىلىمنىڭ نۇرى ئاستىدا ھۆكۈم قويغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ ھۆكۈملىرىنىڭ كونىراپ قىممىتىنى يوقۇتۇشى مۇمكىن ئەمەستۇر. چۈنكى ئىنسان بۇ ئاساسلار ئېتىبارى بىلەن ھەر ۋاقىت ئوخشاشتۇر. مەسىلەن: ئاياللارنىڭ ھېسسىياتچانلىقنى تۈپتىن ئۆزگەرتىشكە مۇمكىن بولمايدىغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ مەلۇم نوقتىلاردا شاھىدلىق قىلىشى، بۇ ھېسسىياتچانلىقنى ھېسابقا ئالمىغاندا ئادالەتنىڭ ئەمەلگە ئېشىشىغا زىيان يەتكۈزىدۇ. ئىنسان تەبىئىتىدىكى سەلبى مايىللىقلانىڭ ئۇزۇۋقلىنىپ، ئېزىپ كېتىش ئېھتىمالىغا قارشى ئىلاھى چەكلىمىلەر، ئەكسىچە ئىجابى مايىللىقلارنىڭ تەرەققى قىلىپ، ئىنساننىڭ ئۆز شەخسىيىتىگە ھاكىم بولۇشى (يەنى ئۆزىنى تۇتۇۋېلىشى) ئۈچۈن ئەمىرلەر ئىنچىكىلىك بىلەن ئوتتۇرىغا قويۇلغان. بۇ ئىسلامنىڭ ئەمىليەتچىل بولغانلىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر. ئەمىر ۋە چەكلىمىلەر ئۆزگەرمەيدىغان خۇسۇسىيەتلەر ھەققىدە قويۇلغان بولسىمۇ، ئەمما ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان

خۇسۇسىيەتلەردە، ئىنسانلار «مەسلەھەت»كە چاقىرىلىدۇ. ئىسلام مەسلەھەتكە ئائىت مەسىلىلەردە ئەمىر ياكى چەكلىمە قويمايدۇ.

بۇ جەھەتتە ئىپادىلەشكە تېگىشلىك يەنە بىر مەسىلە ئىنسان تەبىئىتىدىكى مايىللىقلارنىڭ ئىجابى مايىللىقلار ئىكەنلىكىدۇر. بۇ نوقتىغا ئىشارەت قىلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«ھەر بوۋاق ئىسلام تەبىئىتى بىلەن دۇنياغا كېلىدۇ» (بۇخارى،«جەنائىز»، 29) دېگەن.

ئاللاھنىڭ رەھمىتىنىڭ غەزىپىگە غالىپ كېلىشىنىڭ نەتىجىسىدۇركى، دۇنيادا ئومۇمىي ھۇزۇر ۋە خاتىرجەملىك مەۋجۇتتۇر. بىر ئورمانلىقتا كۆچلۈك، ۋەھشى ھايۋانلار بىلەن ئاجىز ھايۋانلارنىڭ بىرلىكتە ياشىشى بۇ ھۇزۇرنىڭ مىسالىدۇر. ئەينى ھەقىقەت كائىنات جەۋھىرى بولغان ئىنسان ئۈچۈنمۇ مۇزاكىرە تېمىسىدۇر. ئىنساندا جەمال، جەلالى[8] ياكى ئىجابى، سەلبى مايىللىقلار بىرلىكتە مەۋجۇتتۇر، لېكىن تاشقى كۈچلەر تەسىر قىلىشتىن ئىلگىرى جامالى تەجەللىلەر ياكى ئىجابى مايىللىقلار غالىپ ئورۇندا بولىدۇ. يەنى ياخشى تەرەپتە بولغان بۇ تەڭپۇڭلۇق، ئىنسان ئۆسۈپ يېتىلىدىغان مۇھىتنىڭ تەسىرى بىلەن بۇزۇلۇشى مۇمكىن. ئىسلام ئەمىر-چەكلىمىلىرى بىلەن بۇزۇلۇشنىڭ ئالدىنى ئېلىپ پاكىز تەبىئەتكە ئىگە بولغان ئىنساننىڭ باللىق دەۋرىدىكى ساپلىق، پاكلىقنى قوغداپ تەرەققى قىلدۇرۇشقا تىرىشىدۇ. ئىنسان يارىتىلىشىدا مەۋجۇت بولغان سەلبى ئامىللارغىمۇ دىققەت قىلىپ، ئۇنى تولۇق يوقۇتۇش غەيرىتىدىمۇ بولمايدۇ. چۈنكى بۇنداق غەيرەتنىڭ نەتىجىسى ھالاكەت بولىدۇ. ئەمما ئۇلارنى بىر ئىنتىزام ئاستىغا ئېلىپ باشقۇرۇشقا تىرىشىدۇ. مەسىلەن: شەھۋانىي ھەۋەسلەرنى فرويىدنىڭ دېگىنىدەك، بىر قائىدە-تۈزۈمگە بويسۇندۇرماي ئەركىن قويۇپ بېرىشنىڭ ئورنىغا، ئۇنى نەسلىنىڭ داۋاملىششىغا سەۋەب بولىدىغان ئائىلىۋى شەرتلەر ئىچىدە ئاللاھ نامىغا ئائىت بىر كېلىشىم بولغان نىكاھ بىلەن قانۇنلاشتۇرىدۇ. ئارزۇسىنى ئۇلۇغۋار غايىلەرگە باغلاپ، ئۇنىڭدىن ياخشى نەتىجىلەرنىڭ چىقىشىنى ئۈمىد قىلىدۇ. مۈلۈكنىڭ ئاللاھقا ئائىت ئىكەنلىكىنى خاتىرلىتىپ، ئۇنى توغرا ئىشلىتىش ئارقىلىق دۇنيا ئاچكۆزلۈكى ۋە ھەسەتخورلۇقنى يوقۇتىدۇ. باشقا يامان ئادەتلەرنىمۇ مۇشۇنداق ئويلاش كېرەك.

يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئىسلام ئەقىلنى ئەڭ توغرا ئىشلىتىشكە رەھبەرلىك قىلىدۇ. ئەقىلنىڭ ۋەھيىگە باغلىق بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ. چۈنكى بىز ۋەھيى بىلەن تەربىيەلەنمىگەن ئەقىلنىڭ تارىختا كۆپلىگەن پالاكەتلەرنى ئېلىپ كەلگەنلىكىنى كۆرۈۋاتىمىز. شۇڭا پەيلاسوپلار بىر-بىرىنى يالغانلاپ كەلگەن. مەسىلەن: قەدىمقى ئاتىنا ئادىتىدە ئوغرىلىق تۇتۇلۇپ قالمىغان مۇددەتكىچە تەقدىرلىنىدىغان بەشەرى قىلمىش

---

8. جەلال: ئۇلۇغلۇق، بۈيۈكلۈك

ئىدى. بۇ ئىش ئەقىل ئىشى ھېسابلىنىپ، ھەر قانداق جازا بېرىلمەيتتى. بۇ مىسالنى بايان قىلىشتىكى مەقسىدىمىز ئۇلارنىڭ ئوغرىلىقنى ئىنسانىنىڭ تەبىئىي ھوقۇقى دەپ قارايدىغانلىقنى بىلدۈرۈش ئۈچۈندۇر. ۋەھيى بىلەن سۇغۇرۇلمىغان ئەقىلنىڭ قانۇن چۈشەنچىسى مۇشۇنداق بولسا، ئۇنىڭ باشقا ئەخلاقسىزلىقلىرىنى مۇلاھىزە قىلىپ باقساق بولىدۇ.

بۇ خىل ئەقىل ۋە مەنتىق ئىككى تەرەپنى «سېنىڭمۇ توغرا» دېيىشكە مەجبۇر قىلىدىغان بىر-بىرىگە زىت مەسىلىلەردە، ئادالەتنىڭ ئىجرا قىلىنىشىغا توسالغۇ بولىدۇ. بۇنى تارىختا مەشھۇر بولغان بىر مىسال بىلەن چۈشەندۈرۈپ ئۆتەيلى:

قەدىمقى ئاتىنادا بىر قانۇن ئوقۇتقۇچىسى ئوقۇغۇچىلىرىدىن بىرسى بىلەن ئۇنى ئادۇۋكات قىلىپ تەربىيلەپ چىقىش ھەققىدە كېلىشىم تۈزۈپتۇ. بۇ ئىش ئۈچۈن ئالدى بىلەن ئوقۇتۇش ھەققىنىڭ يېرىمىنى نەخ ئالىدىغان، قالغان قىسمىنى ئوقۇغۇچىسىنىڭ تۇنجى قازانغان دەۋاسىدىن ئالىدىغان بولۇپتۇ. لېكىن ئوقۇغۇچىسى دەرس تۈگىشى بىلەن ئوقۇتقۇچىسىغا بەرگەن يېرىم ئىش ھەققىنى يېتەرلىك كۆرۈپ، قالغان يېرىمىنى بەرمەيدىغانلىقنى ئېيتىپتۇ. بۇنىڭ بىلەن ئوقۇتقۇچىسى بىلەن دەۋالىشىپ، مەھكىمىگە بېرىپتۇ. ئوقۇتقۇچى مەھكىمىدە دەۋا كۆنى بۇ دەۋانى سورايدىغان سوتچىلارغا خىتابەن:

- مەن بۇ دەۋانى ئۇتساممۇ ياكى ئۇتتۇرۇۋەتسەممۇ تەلەپ قىلغان پۇلنى ئېلىشىم لازىم - دەپتۇ.

سوتچىلار:

- نېمىشقا؟ - دەپ سوراپتۇ. ئوقۇتقۇچى:

- دەۋانى ئۇتسام، تەلىۋىم قارارىڭىزغا ئاساسەن ئورۇنلىنىشى كېرەك. ئەكسىچە بولغاندا قارارىڭىز بىر ھۆكۈم ئىپادىلىمەيدۇ. ئەگەر بۇ دەۋانى ئۇتتۇرۇپ قويسام، مەن ئۇتتۇرۇپ قويغان دەۋانى ئوقۇغۇچۇم ئۇتقان بولىدۇ. ئوتتۇرىمىزدىكى كېلىشىمگە ئاساسەن بۇ پۇلنىڭ بېرىلىشى ئۇنىڭ تۇنجى دەۋانى ئۇتۇشىغا باغلىق ئىدى. بۇ كېلىشىمگە ئاساسەن ھەر قانداق ئەھۋال ئاستىدا تەلەپ قىلغان ئوقۇتۇش ھەققىمنى ئېلىشىم كېرەك - دەپتۇ. ئۇنىڭ ياخشى يېتىشكەن ئوقۇغۇچىسى بۇ تەلەپ ئالدىدا:

- مەن بۇ دەۋانى ئۇتسام ياكى ئۇتتۇرىۋەتسەم، مەندىن تەلەپ قىلغان بۇ پۇلنى بەرمەسلىكىم كېرەك. - دەپتۇ. سوتچىلار:

- نېمە ئۈچۈن؟ - دەپ سوراپتۇ. ئوقۇغۇچى ئوقۇتقۇچىسىنىڭ مەنتىقى بىلەن:

- دەۋادا ئۇتسام، تەلەپ قىلىنغان پۇلنى قارارىڭىزغا ئاساسەن بەرمەسلىكىم كېرەك. ئەكسىچە بولغاندا، بۇ قارارىڭىزنىڭ ھېچ قانداق ئەھمىيىتى قالمايدۇ. ئەگەر دەۋادا مەغلۇپ بولسام، ئوتتۇرىمىزدىكى كېلىشىمگە ئاساسەن دەۋانى ئۇتتۇرۇپ قويغانلىقىم

ئۈچۈن، مەندىن بىر نەرسە تەلەپ قىلىنمايدۇ. چۈنكى بۇنداق بولغاندا ئوقۇغۇچىلار ئوقۇتۇش ھەققى ئېلىش شەرتى ئورۇنلانمىغانلىقى ئۈچۈن قەرز ئوتتۇرىغا چىقمايدۇ ــ دەپتۇ.

بۇنىڭغا ئوخشاش ئىلاھى ۋەھيى بىلەن تەربىيىلەنمىگەن مەنتىق ئىنسانىي ھەل قىلغىلى بولمايدىغان زىتلىقلارغا باشلاپ كىرىدۇ. تارىختا بۇندان زىتلىقلار كۆپ بولغان. ئەمما ئىسلام ئىنسانغا قۇل ھەققىنىڭ (كىشىنىڭ ھەققىنى يولسىزلىق بىلەن ئېلىۋېلىشنىڭ) كەچۈرۈم قىلىنمايدىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ، ئەگەشكۈچىلىرىنى داۋاملىق بۇنىڭغا دىققەت قىلىشقا بۇيرىغان. ھەتتا:

«خوشنىسى ئاچ ئىكەن، توق ياتقان كامىل مۇسۇلمان ئەمەستۇر» دەستۇرى بىلەن ئۆزىدىن ئىلگىرى باشقىلارنى ئويلاشنى تەۋسىيە قىلغان.

ئىسلام ئىنسانىيەتنى ئۆزئارا ياردەملىشىدىغان، ئورتاقلىشىدىغان قېرىنداشلارغا ئايلاندۇرغان. چۈنكى ئەرەپ قەۋمى جاھىلىيەت دەۋرىدە دۈشمەنلىك، ھەسەت، قان دەۋاسى، ماجراپەرەست، قىز باللىرىنى تىرىك كۆمىدىغان، مەرھەمەتسىز بەدەۋىلەر ئىدى. ئوتتۇرىسىدا تۈگىمەس نەپرەت ۋە ئىنتىقام تۇيغۇلىرى مەۋجۇت ئىدى. كۈچلۈكلەر ئاجىزلارنى بوزەك قىلاتتى. كىم كۈچلۈك بولسا ئۇ ھەقلىق ئىدى. مەرھۇم شائىر مەھمەت ئاكىفنىڭ دېگىنىدەك:

«چىشسىز ئىنساننى قېرىنداشلىرى يەيتتى.»

لېكىن بۇ ئىنسانلار ئىسلام بىلەن بىرلىكتە بەشەرىيەتنىڭ ئەڭ ئەخلاقلىق ئىنسانلىرىغا ئايلاندى. بىر ۋاقىتلاردا بىرسى-بىرسىنىڭ قېنىنى ئىچىشكە نامزات بولغان ئىنسانلار ئىسلامنىڭ بەرىكىتى بىلەن ئۆلۈم ۋاقتىدىمۇ باشقىلارنى ئويلايدىغان، ئۆزئارا ئىكرام قىلىدىغان سۆيۈملۈك، ۋاپادار ئىنسانلارغا ئايلاندى. يەرمۇك ئۇرۇشىدىن كېيىن، ئۇرۇش مەيدانىدا ئايلىنىپ يۈرۈۋاتقان ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بايان قىلغان ئۇشبۇ ۋەقە ئىسلام بىلەن ھاسىل قىلىنغان ۋاپادارلىقنىڭ ئەڭ گۈزەل نامايەندىلىرىدىن بىرىدۇر:

«يەرمۇك ئۇرۇشى تۈگەش ئالدىدا قولۇمدا بىر سۇ تۇلۇمى بىلەن ئۇرۇش مەيدانىدا ياردار بولغانلارغا قاراپ دېدىم. قارىسام تاغامنىڭ ئوغلى قان-يارا ئىچىدە قۇلۇمدىكى سۇ تۇلۇمىغا تەلمۈرۈپ قارىدى. تۇلۇمنى ئۇنىڭغا ئۇزاتقان ۋاقتىمدا، ئالدى تەرەپتىن ئىكرىمىنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىدىم:

«سۇ، بىر يۇتۇم سۇ!» دەپ ئىڭرىدى. تاغامنىڭ ئوغلى ھارىس بۇ ئاۋازنى ئاڭلاپ، كۆز ئىشارىتى بىلەن سۇنى ئىكرىمىگە بېرىشىمنى ئېيتتى. دەرھال ئىكرىمىنىڭ يېنىغا باردىم. تۇلۇمنى ئۇنىڭغا تەڭلىگەن ۋاقتىمدا ئىياشنىڭ ئاۋازى ئاڭلاندى:

«سۇ! ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن سۇ بېرىڭلار!»

ئىكرىمەمۇ ھارىسقا ئوخشاش قولىنى تۇلۇمدىن تارتتى ۋە ئىشارەت قىلىپ، سۇنى ئىياشقا بېرىشىمنى ئېيتتى. تېزلىكتە ئىياشنىڭ يېنىغا بارغان ۋاقتىمدا پانى دۇنيادىكى بۇ

سۇنى ئىچىشكە ئۇنىڭ ئۆمرى يەتمىدى. ئۇ شاھادەت شەربىتىنى ئىچىپ، بۇ دۇنيا بىلەن ۋىدالاشقان ئىدى. ئىچىم تىت-تىت بولۇپ، ھېچ بولمىسا بۇنى ئىكرىمىگە بېرەي دەپ ئۇنىڭ يېنىغا باردىم. قارىسام ئۇمۇ شېھىد بولغان ئىدى. بۇنىڭ بىلەن تاغامنىڭ ئوغلى ھارىسنىڭ يېنىغا يۈگۈردۈم. ئەپسۇسكى ئۇمۇ رەھىنى تەسلىم قىلىپ بولغان ئىدى.»

مانا بۇ ئىسلام ئورناتقان قېرىنداشلىق ۋە پىداكارلىقتىن بىر نەمۇنە!

بۇ ئىنسانلار جاھىلىيەت دەۋرىدە بىر-بىرلىرىنىڭ قېنىنى ئىچىشكە تەييار تۇرىدىغان ئىنسانلار ئىدى. لېكىن ئىسلام بىلەن كۆڭلىنى ئىلاھى لۇتۇفتا يورۇتتىكى، كەينىدە بىر سائادەت ئەسرىنى قالدۇرۇپ كەتتى. ئاللاھتائالا بۇ ئىلاھى لۇتۇفنى قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق بايان قىلىدۇ:

وَاعْتَصِمُواْ بِحَبْلِ اللهِ جَمِيعاً وَلاَ تَفَرَّقُواْ وَاذْكُرُواْ نِعْمَتَ اللهِ عَلَيْكُمْ إِذْ كُنتُمْ أَعْدَاء فَأَلَّفَ بَيْنَ قُلُوبِكُمْ فَأَصْبَحْتُم بِنِعْمَتِهِ إِخْوَاناً وَكُنتُمْ عَلَىَ شَفَا حُفْرَةٍ مِنَ النَّارِفَأَنقَذَكُمْ مِنْهَا كَذَلِكَ يُبَيِّنُ اللهُ لَكُمْ آيَاتِهِ لَعَلَّكُمْ تَهْتَدُونَ

**«ھەممىڭلار ئاللاھنىڭ ئاغامچىسىغا (يەنى ئاللاھنىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىندا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار)، ئاللاھنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىنى ئەسلەڭلار، ئۆز ۋاقتىدا سىلەر ئۆزئارا دۈشمەن ئىدىڭلار، ئاللاھ دىلىڭلارنى بىرلەشتۈردى، ئاللاھنىڭ نېمىتى بىلەن ئۆزئارا قېرىنداش بولدۇڭلار، سىلەر دوزاخ چۇقۇرىنىڭ گىرۋىكىدە ئىدىڭلار، ئاللاھ سىلەرنى (ئىسلام ئارقىلىق) ئۇنىڭدىن قۇتقۇزدى. سىلەرنىڭ ھىدايەت تېپىشىڭلار ئۈچۈن، ئاللاھ سىلەرگە ئايەتلىرىنى شۇنداق بايان قىلىدۇ.»** (ئال-ئىمران سۈرىسى، 103-ئايەت)

بۇ ئايەت-كەرىمە ئەسھابى-كىرامنىڭ شەخسىيىتىدە پۈتۈن ئىنسانىيەتكە ئورتاقتۇر. تارىخ تۈركلەرنىڭ ئىسلامدىن ئىلگىرىكى ئەھۋالىنى تەقدىرلىمىگەن ۋە شەرەپلىك دەپ باھا بەرمىگەن. مەسىلەن: 7000 كىلومېتىر ئۇزۇنلۇقتا مۇساپە باسقان ئاتىللا تارىختا قان ۋە كۆز يېشى قالدۇرغان. ئەمما بۇ مىللەت ئىسلام بىلەن مۇشەررەپ بولغاندىن كېيىن، تارىخنىڭ ئەڭ قەھرىمان مىللىتىگە ۋە شۇنداقلا ئەڭ مەرھەمەتلىك مىللىتىگە ئايلانغان. ھەتتا دۈشمەنلىرىگىمۇ:

«ئەي مەرھەمەت! سەن شۇنداق زالىمسەنكى، دۈشمىنىمنىمۇ ماڭا سۆيدۈرىۋاتىسەن..!» دېگۈزگەن.



# ئىسلامنىڭ بەش ئاساسى پرىنسىپى

ئىلگىرى سۆزلەپ ئۆتكىنىمىزدەك ئىسلام:
**1. ئېتىقاد**
**2. سالىھ ئەمەل**دىن ئىبارەت.

ئىسلام نەزىرىدە ئىنسان ئوغلىنىڭ مەسئۇلىيىتى «ئېتىقادى» ۋە «ئەمەلى» دەپ ئىككىگە ئايرىلىدۇ. بۇلاردىن ئېتىقادى ئاساسلار ئەمەلى ئاساسلارنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«بۇ ئۈممەت ئۈچۈن مەن ئەڭ كۆپ قورقىدىغان نەرسە شېرىكتۇر» (مۇسنەد، 4-جىلد، 124، 126) دېگەن.

ئىنسانلار ئاللاھ نەزىرىدە ئىشەنگۈچىلەر ۋە ئىشەنمىگۈچىلەر دەپ ئىككىگە ئايرىلىدۇ. بۇلار ئىككى مىللەت دەپ ئىپادىلىنىدۇ ئىمان پارچىلارغا ئايرىلمايدىغان بىر پۈتۈنلۈككە ئىگە. يەنى ئىلاھى ھۆكۈملەردە بىرسىنى ئىنكار قىلىش بىلەن ھەممىسىنى ئىنكار قىلىش ئوتتۇرىسىدا پەرق يوقتۇر. چۈنكى بۇنداق ھەرىكەت ئىلاھى ھۆكۈملەرگە خىلاپتۇر. مۇتلەق ئاجىزىيەتكە ئىگە بولغان بىر ئىنساننىڭ ئاللاھنىڭ ھەق دېگىنىنى باتىل، باتىل دېگىنىنى ھەق دېيىشكە ئۇرۇنىشى ئەخمەقلىقتۇر. بەشەرى ئەمەللەردىكى قابىلىيەت ئىمانسىز ئىنسانغا سائادەت بەخش ئەتمەيدۇ. مەسىلەن: ئېدىسۇن توكنى كەشىپ قىلىپ، ئىنسانىيەتكە كۆپلىگەن خىزمەتلەرنى قىلغان بولسىمۇ، ئەمما ئەقىدە مەسىلىسىدىكى خاتالىقى تۈپەيلىدىن بىر پايدىغا ئېرىشەلمىگەن. چۈنكى ئىسلام نەزىرىدە ئىمان ئاساستۇر

بۇ ئاساسنىڭ يېگانە يۆلەنچۈكى ۋە ئاساسى سالىھ ئەمەللەردۇر.

بۇ جەھەتتىن ئىسلام مېۋە دەرىخىگە ئوخشايدۇ. قەلب بىلەن تەستىق ئۇنىڭ تۇپراق ئاستىدىكى يىلتىزى، تىل بىلەن ئىقرار گەۋدىسى، ئەمەلى سالىھ ئۇنىڭ يوپۇرمىقى، مېۋىلىرىدۇر. دەرەختىن مېۋە ئۈمىد قىلىنغاندەك، ئىماندىن گۈزەل ئىشلار كۈتۈلىدۇ، ئاللاھقا يېقىنلىشىش ۋە مەرىپەتۇللاھقا ئېرىشىشمۇ پەقەت ياخشى ئىشلارنى قىلىش بىلەن مۇمكىن. ئىسلام ئىمان ئېيتىش بىلەنلا كۇپايە قىلمايدۇ. ئىسلام ئىمان بىلەن ئەمەلنىڭ ئورتاقلىقىنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلامنىڭ بەش ئاساسىنىڭ تۆتى پۈتۈنلەي سالىھ ئەمەللەر (ياخشى ئىشلار)دۇر. يەنە بىر ئاساسى كەلىمە شاھادەتتە ئېتىقادنى ئىزھار قىلىش بىلەن بىرگە زىكىر ئالاھىدىلىگى بولۇشتەك ئىبادەت ماھىيىتى بار. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام

بُنِيَ الإِسْلاَمُ عَلَي خَمْسٍ: شَهَادَةِ أَنْ لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللهُ وَأَنَّ مُحَمَّداً رَسُولُ اللهِ

وَ إِقَامِ الصَّلاَةِ وَإِيتَاءِ الزَّكَاةِ وَحِجِّ الْبَيْتِ وَصَوْمِ رَمَضَانَ

**«ئىسلام بەش ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلغان:**

**1. ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقلۇقىغا، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئاللاھنىڭ قۇلى ۋە رەسۇلى ئىكەنلىكىگە شاھادەت ئېيتىش،**

**2. نامازنى كامىل ئوقۇش،**

**3. زاكاتنى جايىدا بېرىش،**

**4. ئاللاھنىڭ ئۆيى كەبىنى تاۋاپ قىلىش،**

**5. رامىزان روزىسىنى تۇتۇش.»** (بۇخارى، ئىمان، 1-2) دېگەن.

شائىر ئىسلامنىڭ بەش شەرتىنى بەش قۇياشقا ئوخشۇتۇپ، مۇنداق تەسۋىرلىگەن:

بىزگە ئىسلامنى بەرگەن، قىپتۇ ئۇنىڭ شەرتىنى بەش،
بەشەرنىڭ (ئىنساننىڭ) روھى ئۈچۈن ھەر بىرى ئايرىم قۇياش.

بىرى ئاللاھ ۋە پەيغەمبەرنى تەستىق ئۆزىدۇر،
جانغا جەننەتنى ئاچقان نۇرلۇق مۇبارەك سۆزدۇر.

بىرى مېراج دېيىلىدىغان مەرىپەت نۇرى ناماز،
كېيىن بارچە پەردىلەر ئېچىلىدىغان ۋۇسلات[9] ۋە نىياز!

بىرى جايىدا زاكات، بۇ يەردە ھالالنىڭ بۇلىقى،
مەھشەرنىڭ دەھشتى ۋاقتىدا سائادەت چىنارى.

بىرى ئىخلاس بىلەن ئاللاھ ئۈچۈن ھەج قىلىش،
رەببىم ئەيلەر ئىنساننى يېڭى تۇغۇلغاندەك مەلەك.[10]

بىرى جان ۋە تەنگە نېمەت رامىزان روزىسى،
ئۇچىسەن بۇ گۈزەللىكلەرگە قەلبىڭدە بولسا ئىشتىياق.

**مەھمەدى** سەنمۇ تولدۇر بەش قۇياشنىڭ نۇرىنى،
قاراڭغۇلۇقلارنى ئاچ ، مۆمىن ماڭار دىن نۇرىدا.

---

9. ۋۇسلات: ئاللاھقا قايتىپ كېلىش، ۋىسال.

10. مەلەك: پەرىشتە.

بۇ بەش شەرت ئىسلامنىڭ تامامى ئەمەستۇر. بۇلار ئىسلام بىناسىنىڭ ئانا تۈۋرۈكلىرىدۇر. بۇ سەۋەپتىن ئىسلامنى پەقەتلا بۇ ئاساسلاردىن تەركىپ تاپقان دېيىش خاتادۇر. چۈنكى ئىسلام بۈشۈكتىن قەبرىگىچە ئىنسان هاياتىدىكى پۈتكۈل هەرىكەتلەرگە يول كۆرسىتىدىغان، ئىنساننىڭ ئىچكى-تاشقى دۇنياسىنى ئىسلاھ قىلىدىغان ئىلاهى نىزامدۇر. ئۇنىڭ چەكسىز دائىرىسىنى ئىدراك قىلىش ئۈچۈن، قۇرئانى-كەرىم ۋە ھەدىسلەرگە نەزەر سېلىش كېرەك. يۇقىرىدىكى هەدىس مۇسۇلمانلارغا چەك-چېگرىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. مۇسۇلمانلار ئالدى بىلەن بۇ يۆنۈلۈشتە ئىسلامنى هەدىس-شەرىپتىكى ئاساسلار ئۈستىگە بىنا قىلىپ ياشىشى كېرەك. ئەكسىچە بولغاندا، ئىسلام بىناسىنى مۇستەهكەم تۇتۇپ تۇرالمايدۇ. چۈنكى ئاساسى ساغلام بولمىغان بىر بىنا ئەڭ كىچىك بىر تەۋرىنىشتە يىقىلىپ چۈشىدۇ.

ئىسلامنىڭ بەش ئاساسىنىڭ يېنىدا يەنە كۆپلىگەن ئاساسلىرى بار. بۇ ئاساسلارنىڭ هەر بىرسىنىڭ ئىسلام بىناسىنىڭ پۈتۈنلۈكى ئىچىدە ئايرىم ئەهمىيىتى بار. بۇ هەقىقەتكە بىنائەن باشقا بىر هەدىستە:

«ئىسلام سەككىز بۆلۈمدۇر، ئىسلامغا ئىشىنىش بىر بۆلۈم، ناماز ئوقۇش بىر بۆلۈم، زاكات بېرىش بىر بۆلۈم، روزا بىر بۆلۈم، بەيتۇللاهنى زىيارەت قىلىش بىر بۆلۈم، ياخشىلىقنى تەۋسىيە قىلىپ يامانلىقنى چەكلەش بىر بۆلۈم، ناچار ئىشلاردىن يىراق تۇرۇش بىر بۆلۈم، جىهاد بىر بۆلۈمدۇر» دېيىلگەن.

پەرز، نەهىيلەر بىر نەرسىنىڭ (سىركولغا ئوخشاش) مۇقىم بولغان ئىككى ئۇچىغا، سۈننەت تەركىۋىدىكى باشقا ئەمىر-نەهىي، نەپلە ئەمەللەر ئۇنىڭ هەرىكەتلىك ئۇچىغا ئوخشايدۇ. بۇ پەرزلەرنى كەم-كۈتىسىز هەممە ئادەم ئىجرا قىلىشى كېرەك بولسا، نەپلە ئەمەللەر بىر سايماننىڭ هەرىكەتلىك قىسمىغا قەدەر بولغان كەڭ ساهەنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ دېگەنلىكتۇر. يەنى نەپلە ئەمەللەر ئىنسانغا كۈچى يېتىدىغان نىسبەتتە تەۋسىيە قىلىنىدۇ. شۇڭا هەزرىتى ئەبۇ بەكىر قابىلىيىتىدىكى بىر ئادەم قابىلىيىتى ئۇنىڭدىن تۆۋەن ئادەملەردەك ياخشى ئىشلاردا بوشاڭلىق قىلىشى توغرا بولمىغىنىدەك، ئىمانى ئاجىز بىر ئىنسانمۇ هەزرىتى ئەبۇ بەكىر سەۋىيەسىدە ياخشى ئىش قىلالمايدۇ. مۇهىمى ئاللاه بەرگەن كۈچ-قۇۋۋەت نىسبىتىدە سالىھ ئىشلارنى قىلىپ، ئاللاهنىڭ خەلىپىسى بولۇش هېكمىتىنى ساقلاپ قېلىش كېرەك.



ئىسلامدا تاشقى ئىدراك بىلەن مەنىۋى ئىدراك مۇهىم بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاهتائالا ئۇنىڭ ئاساسى ۋە بۇ ئاساسقا تەۋە بولغان مۇهىم نوقتىلارنى رەسۇلى ۋاستىسى بىلەن ئۈممەتكە ئېنىق بىلدۈرگەن. بۇنىڭدىكى مەقسەت ئىسلام ۋە ئىماننىڭ ماهىيىتىنى توغرا

ئۆگۈنۈپ، ساغلام ھالەتتە تاكامۇللاشتۇرۇشتىن ئىبارەتتۇر. بۇ ھەقىقەتنى چۆرىدەپ بايان قىلىنغان ۋە **جىبرىئىل ھادىسىسى** دەپ ئاتالغان بىر رىۋايەتنى ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق بايان قىلغان:

مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ئولتۇراتتىم. بۇ ۋاقىتتا كىيىمى ئاق، چېچى قارا بىر ئادەم يېنىمىزغا كەلدى، ئۇنىڭ تەقى-تۇرقىدىن بىر يولۇچى ئىكەنلىكى بىلىنمەيتتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇنى ھېچ كىم تونۇمايتتى. ئۇ ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، تىزىنى پەيغەمبىرىمىزنىڭ تىزىغا تەگدۈرۈپ ئولتۇردى. قولىنى تىزىنىڭ ئۈستىگە قويۇپ سوئال سوراشقا باشلىدى:

- ئەي مۇھەممەد، ماڭا ئىسلام ھەققىدە مەلۇمات بەرگىن - دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- ئىسلام ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقلۇقىغا، مۇھەممەدنىڭ ئۇنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە شاھادەت ئېيتىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، رامىزاندا روزا تۇتۇش ۋە كۈچى يەتسە بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلىشتۇر - دېدى. ياقا يۇرتلۇق ئادەم:

- توغرا دېدىڭ! - دەپ تەستىقلىدى. كېيىن:

- ماڭا ئىمان ھەققىدە مەلۇمات بەرگىن. - دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

-ئىمان ئاللاھقا، پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، ئاخىرەت كۈنىگە، تەقدىرگە يەنى ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىشتۇر - دېدى. ياقا يۇرتلۇق ئادەم:

- توغرا ئېيتتىڭ! - دەپ تەستىق قىلدى. كېيىن يەنە:

- ماڭا ئېھساننى چۈشەندۈرۈپ قويغىن. - دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- ئېھسان ئاللاھنى كۆرۈۋاتقاندەك ئىبادەت قىلىشتۇر، چۈنكى سەن ئۇنى كۆرەلمىسەڭمۇ ئۇ سېنى كۆرۈپ تۇرىدۇ. -دېدى. ئادەم تەكرار سورىدى:

- ماڭا قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقى ھەققىدە مەلۇمات بەرگىن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ قېتىم:

- قىيامەت ھەققىدە سورالغۇچى سورىغۇچىدىن ئارتۇق بىر نەرسە بىلمەيدۇ. - دېدى. ئادەم:

- ئۇنداق بولسا قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرىدىن خەۋەر بەرگىن. - دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە:

«قۇل، دېدەك ئاياللارنىڭ خوجايىن تۇغۇشى، يېلىڭ ئاياق، ئۈستى ئوچۇق، پادىچىلارنىڭ ئېگىز بىنالار سېلىشتا رىقابەتلەشكەنلىكىنى كۆرۈشۈڭدۇر - دېدى.

بۇ جاۋابتىن كېيىن ياقا يۇرتلۇق ئادەم ئورنىدىن تۇرۇپ كەتتى. مەن بىر مۇددەت ئۇ يەردە قالدىم. بۇ ئىپادە مۇسلىمدىكى رىۋايەتكە ئۇيغۇندۇر. باشقا كىتابلاردا: «مەن

ئۈچ كۈندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچراشتىم» دەپ بايان قىلىنغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام

- ئەي ئۆمەر! سوئال سورىغان بۇ زاتنى تونۇمسەن؟ - دېدى. مەن:

- ئاللاھ ۋە رەسۇلى تېخىمۇ ياخشى بىلىدۇ - دەپ جاۋاب بەرگەن ۋاقتىمدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- بۇ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامدۇر، سىلەرگە دىنىڭلارنى ئۆگۈتۈش ئۈچۈن كەلدى - دېدى. (مۇسلىم، ئىمان، 1)

قۇرئانى-كەرىمدە:

وَمَا خَلَقْتُ الْجِنَّ وَالْإِنسَ إِلَّا لِيَعْبُدُونِ

**«مەن ئىنسان ۋە جىنلارنى پەقەت ماڭىلا ئىبادەت قىلسۇن دەپ ياراتتىم.»** (زارىيات سۈرىسى، 56-ئايەت) دېيىلگەن. بۇ ئايەت قۇللۇقنىڭ تەزاھۇر، تەجەللى ماكانى ۋە ئاللاھقا ئىبادەت دىنىدۇر. بۇ ھەقىقەتنى ئىنسانلارغا بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئاللاھتائالا رەسۇلىغا مۇنداق دېگەن:

قُلْ إِنِّي أُمِرْتُ أَنْ أَعْبُدَ اللهَ مُخْلِصاً لَهُ الدِّينَ وَأُمِرْتُ لِأَنْ أَكُونَ أَوَّلَ الْمُسْلِمِينَ قُلْ إِنِّي أَخَافُ إِنْ عَصَيْتُ رَبِّي عَذَابَ يَوْمٍ عَظِيمٍ قُلِ اللهَ أَعْبُدُ مُخْلِصاً لَهُ دِينِي

**«ئەي رەسۇلۇم دېگىنكى، ماڭا دىنني پەقەتلا ئۆزىگە خالىس قىلىپ، ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ئەمىر قىلىندى.»**

**ئېيتقىنكى، «ئەگەر مەن پەرۋەردىگارىمغا ئاسىيلىق قىلسام، شۈبھىسىزكى، بۈيۈك كۈننىڭ ئازابىدىن قورقىمەن (يەنى ئاللاھنىڭ ئەمرىگە ئاسىيلىق قىلسام، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ مېنى جەھەننەم ئوتى بىلەن ئازابلىشىدىن قورقىمەن).»**

**ئېيتقىنكى، «دىنىمنى (شېرىكتىن ۋە رىيادىن) ساپ قىلغان ھالدا ئاللاھقا ئىبادەت قىلىمەن.»** (زۇمەر سۈرىسى، 11-14-ئايەت)

أَفَمَنْ شَرَحَ اللهُ صَدْرَهُ لِلْإِسْلَامِ فَهُوَ عَلَى نُورٍ مِنْ رَبِّهِ فَوَيْلٌ لِلْقَاسِيَةِ قُلُوبُهُم مِن ذِكْرِ اللهِ أُوْلَئِكَ فِي ضَلَالٍ مُبِينٍ

**«ئاللاھ كۆكسىنى ئىسلام ئۈچۈن كەڭ قىلغان، پەرۋەردىگارىنىڭ نۇرى ئۈستىدە بولغان ئادەم (دىلى كور ئادەم بىلەن) ئوخشاشمۇ؟ ئاللاھنىڭ**

**زىكرىنى تەرك ئەتكەنلىكتىن دىللىرى قېتىپ كەتكەنلەرگە ۋاي! ئەنە شۇلار روشەن گۇمراھلىقتىدۇر.»** (زۇمەر سۈرىسى، 22-ئايەت)

بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، دىندارلىق خالىغانچە ئىشىنىدىغان، قانداق نەرسە بولۇشىدىن قەتئىنەزەر ئەقىدە قىلسا بولىۋېرىدىغان بىر نەرسە ئەمەس. دىن كائىناتنى ياراتقان، ھايات ۋە ئۆلۈم تەتبىقاتىنى ئىدارە قىلىدىغان ئالالاھنىڭ ئەمرى، رىزاسىغا ئۇيغۇن بولغان ئەقىدە، سالىھ ئەمەللەردۇر.

دىننى پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كېلىدۇ. قۇرئانى-كەرىمنىڭ بۇرۇنقى مۇقەددەس كىتابلارغا ئوخشمايدىغان ئۇسۇلدا ساقلاپ قېلىنىشى بەشەرى تىرىشچانلىقلاردىن يىراق بولۇش مۆجىزىسىنىڭ قىيامەتكىچە داۋام قىلىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

ئىسلام دىنى ئۆتمۈش ئەسىرلەردىن بىرى داۋاملىشىپ كەلگەن باتىل ئەقىدە، خۇراپات، ئەپسانىلەرنى قۇمۇرۇپ تاشلاپ، ھەر خىل ئازغۇنلۇقلارنى يۇقتىپ، ھەق-ھەقىقەت، ئەخلاق، پەزىلەت، ئادالەتنى تەبلىغ قىلىپ، ئىنسانىيەتنى سائادەت ئىقلىمىغا تەييارلايدۇ، ئىنساننى ھەقىقەتكە نائىل قىلىدۇ.

ئىسلام ئىنسانغا ئۆز-ئۆزىنى تاپقۇزۇپ:

«**روھۇمدىن ئۈپلىدىم (پۈدىدىم)**» دېگەن جەۋھەرگە يەتكۈزىدۇ.

ئىسلام مەخلۇقاتلارنى گۈزەللىكلەرگە ئىگە قىلىپ، كۆڭۈل ئەينىكىنى پارلىتىدۇ. جاننى جانانغا يەتكۈزۈدىغان يارىتىلىش ھېكمىتىگە ئىگە قىلىدۇ. ئىلىم، گۈزەل ئەخلاق، مەرھەمەت، شەپقەت، ئەپۇچانلىق قاتارلىق جامالى سۈپەتلىرى بىلەن مۆمىن قەلبلەرنى بېزەيدۇ.

ئىسلامنىڭ سائادەت پارولىسى ئىمان ۋە ياخشى ئىشلاردۇر. شۇڭا سالىھ مۆمىنلەر قولىنى ھەقكە، قەلبىنى خەيرلارغا، ئەزالىرىنى پايدىلىق ئىشلارغا سەرپ قىلىپ سالىھ ھايات كەچۈرىدۇ.

خۇلاسىلىساق، ئىسلام ئىنسانغا دۇنيانى مەنىۋى جەننەتكە ئايلاندۇرىدىغان، ئۆلۈمنى شەبئى ئارۇس (توي كېچىسى)، تىرىلىشنى ئەبەدى سائادەت ۋە ئەبەدى ۋۇسلات ھالىغا كەلتۈرىدىغان ئىلاھى ئىكرامدۇر. مەرھۇم ئاكىف كۆنىمىزگە قاراپ، ئىسلامغا يېپىشىش جەھەتتە بوشاڭلىق قىلىۋاتقان مۇسۇلمانلانى ئىلاھى ئىكرامغا دەۋەت قىلىپ:

ئەگەر ئېزىلىشنى خالىمسا، شۇ كەلكۈنلۈك كۈنلەردە،
قايتىدىن يېپىشسۇن مۇسۇلمانلار ئىسلام سېپىلىغا.

دەپ خىتاب قىلغان.

ئاللاھىم! ئىككى دۇنيايىمىزنى ئىسلام بىلەن ئەزىز قىلغىن، بىزلەرنى ئۇ ئۇلۇغ نۇرىڭدىن مەھرۇم قىلمىغىن، جېنىمىزنى مۇسۇلمانلىق ھالىتىدە ئالغىن ۋە بىزنى سالىھ بەندىلىرىڭ ئارىسىغا قوشقىن.!

ئامىين..!




«ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئەلچىسىدۇر.»

ئىسلامنىڭ ماھىيتى، ئاسمان-زېمىننىڭ ئاچقۇچى

# كەلىمە شاھادەت ۋە ئىمان ئاساسلىرى

كەلىمە شاھادەت بىر ئىنساننىڭ ئىسلامغا كىرىشىنىڭ تۇنجى باسقۇچىدۇر. ئۇ ئاللاھنىڭ بارلىقى، بىرلىكى بىلەن بىرلىكتە ئاخىر زامان نەبىسىنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى تەستىقلاپ، ئۆز نەپسىنى شاھىت تۇتۇش مەنىسىدىكى ئەقىدە سۆزىدۇر. بۇ جەھەتتىن كەلىمە شاھادەت دىنىنىڭ ئاداسى ۋە يولەنچۈكىدۇر. شاھادەت شۇنداق مۇقەددەس كەلىمە ئىكەنكى، پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ نىجاتلىقى ئۇنىڭ چەكسىز مەنا ئىقلىمىدا يۇشۇرۇنغان. بۇ كەلىمە قۇرئانى-كەرىم ۋە ھەدىسلەردە:

كەلىمەئى تايىيبە (ئەڭ گۈزەل كەلىمە)،
كەلىمەئى تەقۋا،
قاۋلى سابىت (توغرا سۆز)،
مەقالىدۇس سەمەۋاتى ۋەل ئەرزى (ئاسمان-زېمىننىڭ ئاچقۇچى)،
كەلىمەئى ئىخلاس،
ئۇرۋەتۇل ۋۇسقا (ساغلام قۇلۇپ)،
داۋاتۇل ھەق،
سەمەنۇھۇل جەننەھ (جەننەتنىڭ باھاسى) قاتارلىق مەنالاردا ئىپادىلەنگەن.

بۇ سۆزلەر ئۆزلۈكىنىڭ ئۆزى ماھىيىتىدىدۇر. ئىسلامنىڭ باشقا ئاساسلىرى، تەپسىلاتى بۇ ئۆزگە باغلىقتۇر. بۇ سەۋەپتىن كەلىمە شاھادەت بىلەن ئىمان بارلىق ئىبادەتلەردىن ئەۋزەلدۇر. چۈنكى ئىبادەتلەر ئۇنىڭ بىلەن قائىمدۇر. ئىبادەتلەر بەلگىلەنگەن ۋاقىتلار ئۆتۈپ، پەقەت ئۇ ۋاقىتلاردىلا ئادا قىلىنىدۇ. ئەمەللەرنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىكى بولغان نامازمۇ كۈندە بەش ۋاقىت پەرز قىلىنغان. لېكىن ئىمان داۋاملىق پەرزدۇر. شۇڭا كۆڭۈلنى غەپلەتكە سالىدىغان ھەر تۈرلۈك ھېس-تۇيغۇلاردىن يىراق تۇتۇپ، ئىماننى ھەر ۋاقىت جانلىق تۇتۇش كېرەك. ئۇنى ھەر ۋاقىت مۇھاپىزەت قىلىپ، بوشاڭلىق قىلماسلىق لازىم.

كەلىمە شاھادەت ئومۇمىي جەھەتتىن:

أَشْهَدُ أَنْ لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللهُ وَأَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّداً عَبْدُهُ وَرَسُولُهُ

سۆزنى تىل بىلەن ئىقرار، قەلب بىلەن تەستىق قىلىشتىن ئىبارەت. تەپسىلاتى ئىسلامغا ئائىت ھەقىقەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى، قۇرئانى-كەرىمنىڭ تامامى كەلىمە تەۋھىدنى ئىزاھلاشتىن ئىبارەتتۇر. چۈنكى قۇرئانى-كەرىم دىن ۋە تەۋھىدتىن ئىبارەت بولۇپ، بۇ ھەقىقەتنى بايان قىلىش ئۈچۈن ئايەتلەردە مۇنداق دېيىلگەن:

هَذَا بَلاَغٌ لِلنَّاسِ وَلِيُنذَرُواْ بِهِ وَلِيَعْلَمُواْ أَنَّمَا هُوَ إِلَهٌ وَاحِدٌ وَلِيَذَّكَّرَ أُوْلُواْ الأَلْبَابِ

**«كىشىلەرنىڭ ئاگاھلاندۇرۇلىشى، ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى بىلىشلىرى، ئەقىل ئىگىلىرىنىڭ ۋەز-نەسىھەت ئېلىشلىرى ئۈچۈن، بۇ (قۇرئان) تەبلىغدۇر (يەنى كىشىلەرگە تەبلىغ قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلىندى).»** (ئىبراھىم سۈرىسى، 52-ئايەت)

دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئاللاھ رازى بولىدىغان ھەر قانداق ئىش كەلىمە تەييىبە يەنى ئەڭ گۈزەل كەلىمە بولغان تەۋھىدنىڭ مېۋىسىدۇر. ئىبادەتلەر ئىماننىڭ قەلبتىكى جەۋھىرىدەك، ئىنسانغا لەززەت ۋە گۈزەل ئەخلاق ئاتا قىلىدۇ. بۇنىڭ ئەكسىچە، ئاللاھنى غەزەپلەندۈرىدىغان ھەر قانداق يامان ئىش ناچار كەلىمىنىڭ، يەنى كۇپۇرنىڭ نەتىجىسى بولۇپ، ھەر تۈرلۈك پالاكەت، پىتنە-پاساتنىڭ مەنبەسى بولىدۇ.

بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە:

أَلَمْ تَرَ كَيْفَ ضَرَبَ اللهُ مَثَلاً كَلِمَةً طَيِّبَةً كَشَجَرَةٍ طَيِّبَةٍ أَصْلُهَا ثَابِتٌ وَفَرْعُهَا فِي السَّمَاء تُؤْتِي أُكُلَهَا كُلَّ حِينٍ بِإِذْنِ رَبِّهَا وَيَضْرِبُ اللهُ الأَمْثَالَ لِلنَّاسِ لَعَلَّهُمْ يَتَذَكَّرُونَ وَمَثلُ كَلِمَةٍ خَبِيثَةٍ كَشَجَرَةٍ خَبِيثَةٍ اجْتُثَّتْ مِن فَوْقِ الأَرْضِ مَا لَهَا مِن قَرَارٍ

**ئاللاھنىڭ مۇنداق بىر تەمسىل كۆرسەتكەنلىكىنى كۆرمىدىڭمۇ؟ كەلىمە تەييىبە (يەنى ياخشى سۆز، ئىمان كەلىمىسى) يىلتىزى يەرنىڭ ئاستىدا بولغان، شېخى ئاسمانغا تاقاشقان، پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئىزنى بىلەن ۋاقتى-ۋاقتىدا مېۋە بېرىپ تۇرىدىغان ئېسىل دەرەخكە ئوخشايدۇ. ئاللاھ كىشىلەرگە ۋەز-نەسىھەت ئالسۇن دەپ، ئۇلارغا نۇرغۇن تەمسىللەرنى كەلتۈرىدۇ. يامان سۆز (يەنى كۇپرى كەلىمىسى) زېمىندىن قومۇرۇپ تاشلانغان، ھېچ قانداق قارارى يوق ناچار دەرەخكە ئوخشايدۇ»** (ئىبراھىم سۈرىسى، 24-26-ئايەت)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«ھەر ۋاقىت مېۋە بېرىشى ئۈچۈن زاكىر (زىكىر قىلغۇچى) كېچە-كۈندۈز ئاللاھنى زىكىر قىلىشى كېرەك.» (فەزائىلى ئەئمال، 462) دېگەن.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئايەتنى ئېزاھلاپ مۇنداق دېگەن: بۇ يەردە كەلىمە شاھادەتكە ئىشارەت قىلىنغان. يىلتىزى مۆمىن بەندىنىڭ سۆزى ۋە قەلبىدە، پۇتاقلىرى ئاسماندا بولىدۇ. بۇ سەۋەپتىن مۆمىنلەرنى ئەمەللىرى ساماغا يۈكسەلدۈرىدۇ. كەلىمە ھابىسە (ناچار كەلىمە) بولسا شېرىك، كۇپۇر ۋە ئىمانسىزلىقنى ئىپادىلەيدىغان سۆزلەردۇر. بۇنداق ئىپادىلەر بىلەن ھەر قانداق ئەمەل قوبۇل قىلىنمايدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە:

قَدْ أَفْلَحَ مَن تَزَكَّى

**«كۇپۇر ۋە گۇناھتىن پاكىزلانغان ئادەم ھەقىقەتەن نىجاتلىققا ئېرىشىدۇ.»** (ئەئلا سۈرىسى، 14-ئايەت) دېگەن ئايەت-كەرىمىنىڭ ئىزاھىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «بۇ ئايەتتىكى تەزكىيە (نەپس تەربىيەسى)دىن مەقسەت:

لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللهُ مُحَمَّدٌ رَسُولُ اللهِ

دەپ شاھادەت ئېيتىش ۋە (ئىچكى، تاشقى) بۇتلارنى تەركېتىشتىن ئىبارەتتۇر.» دېگەن. (فەزائىل ئەئمال، 466)

نەپسلەرنى تەربىيلەش ۋە قەلبلەرنى پاكىزلاشقا بۇيرۇلغان مۇتەەقى زاتلارنىڭ ۋەزىپىسمۇ بۇ ھەدىسنىڭ ھېكمىتى بويىچە ھەرىكەت قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. تۆۋەندىكى ئايەت-كەرىمە ئاللاھتائالانىڭ كۆڭۈلدىكى بۇتلارغا بولغان نەپرىتىنى بىلدۈرىدۇ:

أَفَرَأَيْتَ مَنِ اتَّخَذَ إِلَهَهُ هَوَاهُ ...

**«ئەي پەيغەمبەر! نەپس-ئارزۇلىرىنى ئىلاھلاشتۇرغانلارنى كۆردۈڭمۇ؟»** (جاسىيە سۈرىسى، 23-ئايەت)

باشقا ئايەتلەردە كۆرسىتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋەزىپىلىرىدىن بىرى ئىنسانلارنىڭ قەلبىنى پاكىزلاپ، ئۇنىڭ كامىل مەنادا تەۋھىد نۇرلىرىدىن پايدىلىنىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشتىن ئىبارەتتۇر. چۈنكى ئىمان جەۋھىرى پارلاق بىر ئەينەككە ئوخشايدۇ. ئىنسان ئاللاھتىن غاپىل بولغان ۋاقتىدا بۇ ئەينەكنى كىرلىتىپ، ھەقنىڭ جەمالى تەجەللىلىرىنىڭ ئەكس ئەتتۈرۈلىشىگە تۇسالغۇ بولىدۇ. ئىلاھى تەجەللىنىڭ قەلبتىكى تەزاھۇرى (ئوتتۇرىغا چىقىشى) پەقەت قەلبى زىكىر بىلەن مەشغۇل بولۇپ، ئۇنىڭ بىلەن كۆڭۈلنى خاتىرجەم قىلىش بىلەن بولىدۇ. زىكىر ئىسيانىنىڭ زىتتىدۇر. ئىمان جەۋھىرىنىڭ سۇپۇنى قەلبىنىڭ ئىخلاس بىلەن ھەققە ئىتائەت قىلىشى نەتىجىسىدە پاكىزلايدۇ.

پەيغەمبەرلەر ۋە مۇتتەقى زاتلار ئىنسانلارنى ئەڭ گۈزەل مېتودتا ئاسمان-زېمىننىڭ ئاچقۇچى بولغان كەلمە شاھادەتكە دەۋەت قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ چىن كۆڭلىدىن ۋە ئىشتىياق

بىلەن تەقدىم قىلىشى نەتىجىسىدە ئىمان كەۋسىرىنىڭ لەززىتىنى تېتىپ، ئاللاھقا ۋاسىل بولغان كۆپلىگەن بەختىيارلار بارلىققا كەلدى. ئۇلار بۇ پانى دۇنيادا بىر مەشئەل بولۇپ ئىنسانىيەتنىڭ ئالدىدا ماڭىدۇ ۋە كۆڭۈللەرنى تەۋھىد نۇرىغا سەپەرۋەر قىلىدۇ. ئەزىز ماخمۇت ھۇدايى ھەزرەتلىرىنىڭ بۇ يولدا كۆڭۈلمىزگىچە چاقناۋاتقان مەشئىلىنىڭ شۇ مىساللىرى نېمە دېگەن گۈزەلدۇر:

بۇيرۇقنى تۇت راھماننىڭ،
تەۋھىدكە كەل تەۋھىدكە.
يېڭىلانسۇن ئىمانىڭ،
تەۋھىدكە كەل تەۋھىدكە.

ناچار يەرلەرگە قارىما،
جېنىڭنى ئوتتا كۆيدۈرمە،
ھەر كۆرگەن يەرگە بارما،
تەۋھىدكە كەل تەۋھىدكە.

ماسىۋادىن[11] كۆزۈڭنى تارت،
ئۈمىدىڭنى ئاللاھتىن كۈت،
كەتسۇن كۆڭۈلدىن ھۇمۇم[12]،
تەۋھىدكەل تەۋھىدكە.

سەن ئۆزەڭنى چوڭ بىلسەن،
پانىغا ئالدىنىسەن،
بىر كۈنى ئويغىنىسەن،
تەۋھىدكە كەل تەۋھىدكە.

تاشلا قۇرۇق تەقلىدنى،
جاندىن ئەيلە تەۋھىدنى،
تېپىشقا ھەر ئۈمىدنى،
تەۋھىدكە كەل تەۋھىدكە.

11. ماسىۋا: پايدىسىز نەرسىلەر

12. ھۇمۇم: شۈبھە، غەم

چوقۇنماي ھەرگىز سۈرەتكە،
قارىغىن مەنا يۈزىگە،
بولۇش ئۈچۈن ئاللاھقا يېقىن،
تەۋھىدكە كەل تەۋھىدكە.

ھەرگىز ئىشەنمە نەپسكە،
ئۆزەڭنى بىلدىم دېمە،
شېرىك ئۇتىدا كۆيمە،
تەۋھىدكە كەل تەۋھىدكە.

ئىمكانسىز سەۋدالاردىن ۋاز كەچ،
ئۆلۈمنى ئەسلەمسەن ھېچ،
يولۇچى كېتىدۇ قالمىغىن كەچ،
تەۋھىدكە كەل تەۋھىدكە.

شاھادەتتە ئىلاھى سىر ۋە ھېكمەت خەزىنىسى ساقلانغان. شۇڭا ئاسمان-زېمىن، جىمى مەۋجۇدات، پەرىشتىلەر، ھەقىقى ئىلىم ئىگىلىرى كەلىمە تەۋھىد بىلەن شاھادەتنىڭ تەستىق ۋە ئىقرارى ھالىتىدە تۇرىدۇ. ئۇلار يەنە تەستىق ۋە ئىقرار تەلەپ قىلغان ئاللاھقا بىۋاستە شاھادەت ئېيتىدۇ. ئايەت-كەرىمدە مۇنداق دېيىلگەن:

شَهِدَ اللهُ أَنَّهُ لاَ إِلٰهَ إِلاَّ هُوَ وَالْمَلاَئِكَةُ وَأُوْلُواْ الْعِلْمِ قَآئِمَاً بِالْقِسْطِ
لاَ إِلٰهَ إِلاَّ هُوَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ

**«ئاللاھ ئادالەتنى بەرپا قىلغان ھالدا گۇۋاھلىق بەردىكى، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر. پەرىشتىلەرمۇ، ئىلىم ئەھلىلىرىمۇ شۇنداق گۇۋاھلىق بەردى: ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ئۇ غالىپتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.»** (ئال-ئىمران سۈرىسى، 18-ئايەت)

كەلىمە شاھادەتتە تۆۋەندىكى تۆت ئاساس بار:

1. ئىسپاتى زاتۇللاھ (ئاللاھنىڭ زاتىنىڭ مەۋجۇتلۇقىنىڭ ئىسپاتى)،
2. ئىسپاتى سىفاتۇللاھ (ئاللاھنىڭ سۈپىتىنىڭ ئىسپاتى)،
3. ئىسپاتى ئەپئالۇللاھ (ئاللاھنىڭ پېئىللىرىنىڭ ئىسپاتى)،
4. ئىسپاتى سىدقى رەسۇلۇللاھ (خەۋەر بەرگەن ھەر جەھەتتە ئاللاھ رەسۇلىنىڭ توغرىلىقىنىڭ ئىسپاتى).

بۇ جەھەتتىن **كەلىمە شاھادەت** قىسقىچە «**ئامەنتۇ**» دەپ ئاتىلىدىغان ئىماننىڭ ئالتە شەرتىنىڭ بىر تامغىسىغا ئوخشايدۇ. چۈنكى ئامەنتۇدا ئىماننىڭ ئالتە ئاساسىدىن كېيىن ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى ئىپادىلەردە ئىشارەت قىلىپ «**ھەققۇن ـ ھەقتۇر**» كەلىمىسى بىلەن باشلىغان شاھادەت ئومۇمىي جەھەتتىن ئىماننىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇلارنى مۇنداق خۇلاسە قىلىشقا بولىدۇ:

آمَنْتُ بِاللهِ وَمَلآئِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ وَبِالْقَدَرِ خَيْرِهِ وَشَرِّهِ مِنَ اللهِ تَعَالَي
وَالْبَعْثُ بَعْدَ الْمَوْتِ حَقٌّ أَشْهَدُ أَنْ لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللهُ وَأَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّداً عَبْدُهُ وَرَسُولُهُ

«ئاللاھقا، پەرىشتىلەرگە، كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، ئاخىرەت كۈنىگە، ياخشى ۋە يامانلىقنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن بولىدىغانلىقىغا ئىمان ئېيتتىم. ھەقتۇر، شاھادەت قىلىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. يەنە شاھادەت ئېيتىمەنكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بەندىسى ۋە رەسۇلىدۇر.»

بىر ئىنسان ئىسلامنىڭ بەش ئاساسى بىلەن مۇسلىم يەنى مۇسۇلمان بولىدۇ. ئىماننىڭ ئالتە ئاساسى بىلەن مۆمىنلىك سۈپىتىگە ئىگە ئېرىشىدۇ.

بۇ سەۋەپتىن بىر ئىنساننىڭ پەقەتلا «ئىشەندىم» دەپ قويۇشى ھەقىقى مەنادا مۆمىن بولۇشىغا كۇپايە قىلمايدۇ. ئەمىلىيەتتە، ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەبۇۋۋىتىنى قەلبتە تەستىق، تىلدا ئىقرار قىلىش دەپ بايان قىلىنغان بولسىمۇ، بۇنداق ئىشىنىش ساغلام بولۇش كېرەك. قىسقىسى، ئىمان، ئىسلام مۇكەممەل ۋە ئىشەنگۈچىنى نىجاتلىققا ئېرىشتۈرەلەيدىغان كامالەتتە بولۇشى كېرەك.

## 1. ئاللاھقا ئىشىنىش

ئاسمان-زېمىن ئارىسىدىكى نەرسىلەرنى يوقتىن بار قىلغان كائىناتنىڭ ياراتقۇچىسى بولغان ئاللاھتائالانى كامىل مەنادا چۈشىنىشكە ئىنساننىڭ ئەقلى يەتمەيدۇ. بۇ جەھەتتىن ئاللاھنىڭ زاتىنى ئويلاپ تەپەككۇر قىلىشقا ئۇرۇنۇش بىر قىسىم خىيال ۋە شۈبھىلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىرىپ، كامىل ئىمانغا دەخلى يەتكۈزىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنداق قىلىشنى مەنئى قىلىپ:

« ئاللاھنىڭ نېمەتلىرى (ياراتقان نەرسىلىرى ، قۇدرىتى ۋە بۈيۈكلىكى)نى ئويلاڭلار! ئەمما ئاللاھ ھەققىدە (يەنى ئۇنىڭ زاتى ھەققىدە) تەپەككۇر قىلىشقا ئۇرۇنماڭلار! چۈنكى بۇنىڭغا ھەرقانداق بىر مەخلۇقنىڭ كۈچى يەتمەيدۇ.» (كىتابۇل ئەربائىن، 1-جىلد، 90-بەت) دېگەن.

بۈيۈك زاتلار بۇ ھەقتە يېغىنچاق قىلىپ:

«يا رەب! سەن ئۆز نەزىرىڭدە قانداق بولغان بولساڭ، بىزنىڭ پۈتۈن مەلۇماتىمىزدىن ھەتتا خىيالىمىزدىنمۇ يىراقسەن.» دېگەن.

ئەمىلىيەتتە، ئىنسانىنىڭ ئاللاھنىڭ زاتى ھەققىدە بىرەر مەلۇماتقا ئىگە بولۇشى مۇمكىن ئەمەستۇر. چۈنكى ئۇنى ئىدراك قىلىشقا بەشەر ئەقلى يەتمەيدۇ. بۇ سەۋەپتىن ئاللاھنىڭ زاتىنى بىلىش مۇمكىن ئەمەس. ئەمما سۈپەتتىن مەۋسۇپقا (ئاللاھدىلىككە)، ئەسەردىن تەسىرگە، سەنئەتتىن سەنئەتكارغا، سەۋەپتىن مۇسەببىپكە (سەۋەپچىگە) بارىدىغان ئىدراك يوللىرى ئوچۇقتۇر. ئەگەر ئىدراك سەلىم (پاكىز) ئىرادە، خالىس تەپەككۇر بىلەن ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرى بىلەن پىئىللىرىگە نەزەر قىلىدىغان بولسا، ئۇنىڭ مۇنكىر (ئىنكار قىلغۇچى) بولۇشى مۇمكىن ئەمەستۇر. چۈنكى ئىنكار زېھنى، ئەقلىي، قەلبى تەپەككۇر بۇزۇلغان ۋاقىتتا ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. يەنى زېھىن ۋە قەلب پاكىز تەبىئىتىنى مۇھاپىزەت قىلالىسا، بىر شەخسىنىڭ كۇپۇرگە كىرىپ كېتىشى مۇمكىن ئەمەستۇر. ئەگەر كۇپۇر مۇھىتىدا دۇنياغا كەلگەن بولسا كۇپۇردىن قۇتۇلۇش ئېھتىمالى يۇقىرى بولىدۇ. بۇنىڭغا مىسال قىلىپ، ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ مۇشرىك مۇھىتتا تۇغۇلۇپ چوڭ بولغانلىقىغا قارىماي، پەقەت زېھىن، قەلب پاكىزلىقى بىلەن ئاللاھتائالانىڭ بارلىق، بىرلىكىنى ھېس قىلىپ، ئىمان ئېيتىشى قۇرئانى-كەرىمدە ئوچۇق بايان قىلىنغان.

شۇڭا مۇتلەق بىر مۇنكىر (ئىنكارچى) بولۇش تەپەككۇر قىلالايدىغان ئىنسان ئۈچۈن مۇمكىن ئەمەستۇر. چۈنكى بىر نەرسىنى يوق دېيىش بىلەن ئۇنىڭدىن يىراقلىشىپ كەتكىلى بولمايدۇ. بۇنىڭغا توغرا دەلىل-ئىسپات بولۇشى كېرەك. ھايات، كائىنات ۋە ئۆلۈمدىن كېيىنكى سىرنى يېشەلمىگەنلەر پەقەتلا يوق دېيىش بىلەن نېمىنى ئىسپاتلىيالىدى؟ بۇ ئەھۋال قورسىقى ئېچىپ، ئاچلىقتىن سالامەتلىكىگە تەسىر يەتكەنلىكىنىڭ سەۋەبىنى بىلەلمىگەن كىشىلەرنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشايدۇكى، ئۇلارنىڭ قورسىقى ئاچ تۇرۇپ، بىز ئاچ ئەمەس دېيىشى ئەقلىنىڭ جايىدا ئەمەسلىكىنى كۆرسىتىدۇ. ئەگەر بىر ئىنسانىنىڭ ھېس-تۇيغۇ ئەزالىرى پالەچ بولسا ياكى مەست قىلدۇرۇپ (ئوكۇل سېلىپ) ۋۇجۇدىنى بىر رەختنى كەسكەندەك كەسسە، بۇنىڭ ئاغرىقنى ھېس قىلمىغاندەك، مۇقەددەس ھەقىقەتلەر ئالدىدا روھىنى كېسەل قىلغان ئادەم بۇنىڭ سەۋەبىنى بىلمىسە، بۇنداق ئادەملەر ئۈچۈن ئاللاھتائالا:

«**ئەمالار (كۆرەلمەيدىغانلار) ۋە گاسلار (ئاڭلىمايدىغانلار)...**» تەبىرىنى قوللانغان. چۈنكى ئاللاھ ھەر ئىنسانىنىڭ تەبىئىتىدە ئىشىنىش، توغرىنى ئىزدەش ئىستىكىنى ياراتقانلىقى ئۈچۈن ھەققەتتىن خەۋەرسىز قېلىش پەقەت روھى قارغۇلۇق ۋە گاسلىقتىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئىشەنمەيدىغان بىر ئادەمنىڭ روھىمۇ ئاللاھنى ئىدراك قىلىشقا تەيياردۇر. ئەمما بۇخىل ئەھۋال مەنىۋى قارغۇلۇق ۋە ئىشتەمەسلىك

سەۋەبى بىلەن ھېس قىلالايدىغان ھالەتكە كېلەلمىگەن. خۇددى كۆرگەن چۈشنى ئەسلىيەلمىگەندەك.

بۇ سەۋەپتىن كۈچىمىز يېتىدىغان نىسبەتتە بىزنى يوقتىن بار قىلغان ئاللاھتائالانى تونۇپ، مەرىپەتۇللاھ بىلەن ئىرپانغا ئىگە بولۇپ، ئاللاھقا ۋاسىل بولۇش ئۈچۈن ئۇنىڭ سۈپەت ۋە پىئىللىرىنى بىلىشىمىز كېرەك.

دىققەت قىلساق، بەشەرى ۋە ساماۋى دىنلارنىڭ ھەممىسىدە «ئاللاھ ئەقدىسى» مەۋجۇتتۇر. ئەمما بۇ ئەقدىنىڭ ئاساسىدا ھەر خىل خاتالىقلار بار. بۇ خاتالىقلار تۈپەيلىدىن بۇ ئەقدىلەر ئىسلام نەزىرىدە قوبۇل قىلىنمايدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ ئەقدىسى كائىناتنىڭ يېگانە ياراتقۇچىسىنىڭ نوقسان سۈپەتلەردىن مۇنەززەھ، كامال سۈپەتلەرگە ئىگە بولغان تەسەۋۋۇردىن يىراق مۇكەممەللىككە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. ئىسلام ئاللاھ ھەققىدە ساغلام ئەقدىگە ئىگە بولۇش ئۈچۈن ئۇنىڭ ۋە پەيغەمبىرىنىڭ بايانىغا مۇناسىۋەتلىك بىر قىسىم سۈپەتلەر ئوتتۇرىغا قويىدۇ. بۇنىڭغا ئۇيغۇن كەلمەيدىغان باشقا بىرسىنىڭ قۇشۇمچىسى ياكى نوقسانلىقىنى قوبۇل قىلمايدۇ. بۇ سۈپەتلەر ئومۇمي ۋە تۈرلىرىگە قاراپ ئىككى خىل بولىدۇ:

**A. زاتى سۈپەتلەر**

**B. سۇبۇتى سۈپەتلەر**

سۈپىتى سەلب دەپ ئاتىلىدىغان زاتى سۈپەتلەر تۆۋەندىكىلەردۇر:

**ۋۇجۇد:** ئاللاھ باردۇر، بارلىقى ھەر قانداق نەرسىگە موھتاج ئەمەستۇر. بۇ سەۋەپتىن ۋاجىبۇل ۋۇجۇد دەپ ئاتالغان. يەنى ئۇنىڭ مەۋجۇت بولماسلىق ئېھتىمالى يوقتۇر. ئاللاھتىن باشقا بارلىق مەۋجۇداتلار ئۇنىڭ ياراتقان مەخلۇقاتلىرىدۇر ۋە مۇمكىنۇل ۋۇجۇدتۇر. يەنى بولسىمۇ بولىدۇ، بولمىسىمۇ بولىدۇ. بۇ ھەقتە قۇرئانى-كەرىمدە:

اَللهُ لاَ إِلٰهَ إِلاَّ هُوَ الْحَيُّ الْقَيُّومُ لاَ تَأْخُذُهُ سِنَةٌ وَلاَ نَوْمٌ لَهُ مَا فِي السَّمَاوَاتِ وَمَا فِي الأَرْضِ

**«بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئاللاھ ھەمىشە تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر، ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە نەرسە ئاللاھنىڭ (مۈلكى) دۇر.»** (بەقەرە سۈرىسى، 255-ئايەت) دېيىلگەن.

شۇ چەكسىز كائىناتتا ئەقىلنى ھەيران قالدۇرىدىغان نىزام ۋە تەڭپۇڭلۇق بولىشى ئېنىق ھەقىقەتتۇر. بۇ نىزام ۋە تەڭپۇڭلۇق ناھايىتى مۇكەممەل، نازۇك، ئىنچىكە ھېسابلاشلارنىڭ ئىچىدە بۇزۇلۇپ كەتمەي، كائىنات يارىتىلغاندىن باشلاپ داۋاملىشىپ كەلمەكتە. بۇنىڭدىن مەلۇم بولدىكى، دۇنيانىڭ ئوق مەركىزىدە 23,5 گرادۇسلۇق بىر يانتۇلۇق بولمىغان بولسا، پەسىللەر بارلىققا كەلمىگەن بولاتتى. بۇ ئەھۋالدا ياز بولغان يەر

ئەبەدى ياز، قىش بولغان يەر ئەبەدى قىش بولاتتى. ئەكسىچە، قۇياش بىلەن ئارىمىزدىكى مۇساپە بىر ئاز ئارتۇق بولغان بولسا، ھەر يەر سوغۇق قۇتۇپلارغا ئايلانغان بولاتتى. ئەگەر ئوتتۇرىدىكى مۇساپە بىر ئاز يېقىن بولغان بولسا ئىدى، ھەممە نەرسە كۆيۈپ كۈل بولغان بولاتتى. بۇنداق ۋە بۇنىڭغا ئوخشايدىغان ئەھۋاللار پۈتكۈل ئاسمان جىسىملىرىنىڭ ھاياتىنى ساقلاپ قالىدىغان شەكىلدە پروگراملانغانلىق ھەقىقىتىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ.

بۇنداق مۇكەممەل، ئۆزئارا زىچ، ناھايىتى نازۇك بىر ھېساب ماشىنىسىنىڭ بارلىقى، ئۇنىڭ ياراتقۇچىسىنىڭ شەرىپىگە لايىق بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ بارلىقى، بىرلىكى، قۇدرىتى، بۈيۈكلۈكىگە ئوچۇق دەلىلدۇر. بۇ ھەقتە ئايەت-كەرىمىدە:

وَالسَّمَاء رَفَعَهَا وَوَضَعَ الْمِيزَانَ

**«ئاللاھ ئاسماننى ئېگىز ياراتتى. ئۆلچەمدە زۇلۇم قىلماسلىقىڭلار ئۈچۈن، ئاللاھ تارازىنى بېكىتتى.»** (راھمان سۈرىسى، 7-ئايەت)

الَّذِي خَلَقَ سَبْعَ سَمَاوَاتٍ طِبَاقاً مَا تَرَى فِي خَلْقِ الرَّحْمَنِ مِن تَفَاوُتٍ فَارْجِعِ الْبَصَرَ هَلْ تَرَى مِن فُطُورٍ ثُمَّ ارْجِعِ الْبَصَرَ كَرَّتَيْنِ يَنقَلِبْ إِلَيْكَ الْبَصَرُ خَاسِأً وَهُوَ حَسِيرٌ

**«ئاللاھ يەتتە ئاسماننى بىر-بىرىنىڭ ئۈستىدە قىلىپ ياراتتى، مېھرىبان ئاللاھنىڭ يارىتىشىدا ھېچ نۇقساننى كۆرمەيسەن، سەن (ئاسمانلارغا) تەكرار قاراپ باققىنكى، بىرەر يوچۇقنى كۆرەمسەن. ئاندىن سەن يەنە ئىككى قېتىم قارىغىن. كۆزۈڭ (ئاسمانلاردا بىرەر نوقساننى تېپىشتىن) ئۈمىدىنى ئۈزگەن ۋە تالغان ھالدا قايتىدۇ.»** (مۈلك سۈرىسى، 3-4-ئايەت) دېيىلگەن.

بىر مېۋىلىك باغنىڭ ئىگىسى بىر كۈنى سەھەر تۇرۇپ، مېۋە كۆچەتلىرىنىڭ بەزىلىرىنىڭ قالايمىقان، ئىگىلىپ كەتكەنلىكىنى كۆرگەن ۋاقىتدا بۇنى قاتتىق شامال ياكى بىر تەبىئى ئاپەتنىڭ نەتىجىسى دەپ ئويلايدۇ. ئەمما كۆچەتلەرنىڭ قومۇرۇلۇپ كېتىشىدە بىر تەرتىپ كۆرسە، يەنى ئۈچ ياكى بەش كۆچەتتىن بىرسى رەت تەرتىۋى بويىچە قومۇرلۇپ كەتكەن بولسا، بۇنى تەبىئى ئاپەت بىلەن قومۇرۇلۇپ كەتكەن دەپ قارىمايدۇ. ئويلايدۇكى، بۇ ئىشنى بىرسى بىلىپ قىلغان دەپ چۈشىنىدۇ. بۇنى قىلغۇچى بىر دۈشمەن بولۇشى مۇمكىن. ئۇ ۋاقىتتا ئويلىشى لازىمكى، بەش ۋە ئون كۆچەتنىڭ قومۇرلۇپ كېتىشىدىن ئىبارەت بىر ۋەقەنىڭ ئۆزلىگىدىن بولۇشىنى ئەقلى قوبۇل قىلمىغان يەردە، كائىناتتىكى بۇ قەدەر ئىنتىزام، ئىنچىكە ھېسابلاشلارنى تەساددىيىلىقتىن بولدى ياكى ئۆزلىگىدىن بولۇپ قالدى دەپ ئويلاش ئەقىلسىزلىق بولمامدۇ؟ ئەلۋەتتە

ئەقىلسىزلىق بولىدۇ. شائىر نەجىپ پازىل بۇنداق غەپلەتتە قالغانلارغا مۇنداق خىتاب قىلىدۇ:

قات-قات يۆگىلىپتىمەن ھەر يانغا باقسام،
يۆگەلگەن باركەن-دە، يۆگىگەن يوقمۇ؟!
كىم بۇ يۈزنى سىزغان سەنئەتكار رەسسام،
بېرىپ شۇ ئەينەكتىن سورىغان يوقمۇ؟

ھەزرىتى مەۋلانا بۇ ھەقتە تەپەككۇر قىلىپ، قەلبلەرنى ئويغىنىشقا چاقىرىپ مۇنداق دەيدۇ:

«ئېنىقكى، تۈگمەن تېشىنىڭ ھەرىكىتىنى كۆرۈۋاتىسەن، تېخىمۇ دىققەت بىلەن قارىغىنكى، ئۇنى ھەرىكەتلەندۈرۈۋاتقان دەريانىڭ سۈيىنىمۇ كۆر.»

«توپراق، چاڭ-توزاڭنى ھاۋادا كۆردۈڭ، ئۇنى ھاۋاغا ئۇچۇرغان شامالنىمۇ كۆر.»

«پىكىر چەينىكىنى قايناۋاتقان ھالەتتە كۆرگىنىڭدە، ئۇنى قايناتقان ئوتقىمۇ نەزەر تاشلا!»

«شۇ تەخت، ساراي ۋە بىنالارنى بىنا قىلغۇچىنىڭ بولىشىمۇ مەنتىقىلىق ياكى بولماسلىقىمۇ؟»

«شۇ كۆرۈۋاتقان خەتنى يازغان كاتىبىنىڭ بولۇشىمۇ ئەقىلغا ئۇيغۇن ياكى تاملارنى زىننەتلىگەن ۋە بەتلىرىنى مىسرا-مىسرا تولدۇرغان خەتلەر كاتىپسىزمىدۇر، ئەي ئوغۇل؟»

«ئەي ئىنسان! بۇ دۇنيادا ئۆزلىگىدىن پەيدا بولىدىغان بىر نەرسە كۆرسىتىپ بېرەلەمسەن؟ ئۆزلىگىدىن ياشىرىپ ئۆسىدىغان بىر ئۆسۈملۈكنى توپراقتىن ئايرىغىنكى، ئۆزلىگىدىن ئۆسەمدىكەن؟»

بۇ ھەقتە شائىر مۇنداق دەيدۇ:

پەيدا بولغان بولسا بۇ ماكان ئۆزلىگىدىن،
ئەي ئۇستا، ئېگىزلەيتتى شۇ بىنا ئۆزلىگىدىن.

تامغا قويغان تۈۋرۈكلەر سۆزلەيدۇ ساڭا،
ئوت بولماستىن چىقارمۇ تۈتۈن ئۆزلىگىدىن؟

ئالەمنى ئايلاندۇرۇۋاتقان بىر قۇدرەت بولمىسا،
ئېرىقىپ كەتمەي ئايلىنامدۇ جاھان ئۆزلىگىدىن؟

بىر قېتىم قويۇپ بەرسە ھالىغا باغرىنى باغۋەن،
بۇغدايدىن ئايرىلامدۇ سامان ئۆزلىگىدىن؟

توپراق ئۇسسىسا، ئاسماندا بۇلۇت ئىپتىدۇ كۆزگە،
دەريالار ئىچىدە بارمدۇ ئاقىدىغان ئۆزلىگىدىن؟

كىم كۆرمىدىم دېسە بۇگۈن ئارقا پەردىنى،
ئەتە يىلان بولىدۇ، ئۇ يالغان ئۆزلىگىدىن.

ئىبلىسقا قالسا نۇرغىمۇ سىمۇنت تۆكەتتى،
ۋىجدانغا دەيتتى، يالغۇز ئىشەنگىن ئۆز-ئۆزۈڭگە!

كۆزدىن يىراقمۇ كىسەلنىڭ زاھىر ئىللىتى؟
كىم دەيدۇ تىۋىپ، چىقار چىقان ئۆزلىگىدىن!

تىل **مەھمەتكە:** «قەدرىنى بىل قەلبىڭنىڭ» دېدى،
گەپ قىلماس ئۇ بولماستىن لىسان[13] ئۆزلىگىدىن.

تەبىئىتى بۇزۇلمىغان پاكىز قەلب ۋە ئىرادە كائىناتتىكى سەۋەبلەر زەنجىرىنى ئاڭلىق ھالدا تونۇپ يېتىپ، ھەممىسىنىڭ مۇسەببىبۇل ئەسباپقا، يەنى ئاللاھقا بارىدىغانلىقىنى چۈشىنىپ ئىمان ئېيتىدۇ. بۇ ھەقتە شەيتان بەشەرى تەپەككۇرنى ئازدۇرۇش ئۈچۈن ھەر بۇلۇڭ-پۇشقاقتا ئىنسان ئوغلىغا مىڭلارچە تۇزاق قۇرىدۇ. غاپىللار چۈشكەن بۇ تۇزاققا چۈشۈپ كەتمەسلىك ئۈچۈن ھەزرىتى مەۋلانا ئىبلىسنىڭ ئالدامچىلىقىنى خاتىرلىتىپ مۇنداق دەيدۇ:

«ئىمان ھەققىدە شەيتاننىڭ ئويۇنىغا ئالدانما. ئۇ شۇنداق بىر ئوغرىكى، قاراڭغۇ كېچىلەرنى كۈتۈپ، پۇرسەت تاپقاندا ساڭا كېلىپ ئىشىكىڭنى چېكىدۇ. سەن ئىشىكنى ئېچىپ قولۇڭدىكى شام بىلەن كەلگۈچىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى بىلىشكە ئۇرۇنىسەن. لېكىن چاقماقنى ھەر قېتىم چاققان ۋاقتىڭدا ئۇ ئوغرى قەۋزەق تۇتۇپ ئۆچۈرىدۇ. سەن قاراڭغۇ بولغانلىقى ئۈچۈن بۇنى كۆرەلمەي، ھەقىقەتنىڭ سىرتىغا چىقىسەن ۋە «قەۋزەق نەم ئىكەن» دەيسەن. بۇنىڭ بىلەن قەۋزەقنى ئۆچۈرگەن ئوغرى ساڭا مەخپىي قالغانلىقى ئۈچۈن سەن ئۇنىڭدىن غاپىل قالىسەن. شەيتان سېنىڭ ئىمان شامىڭغا مۇشۇنداق ئارىلىشىدۇ. بۇ سەۋەپتىن سېنى ئەسلى تەسىر قىلغۇچىدىن بىخەۋەر قالدۇرۇپ،

13. لىسان: تىل

قەلبىڭدىن پەزىلەتلەرنى ئوغۇرلاپ كېتىدۇ. نەتىجىدە سېنى ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىغا ئايلاندۇرىدۇ. بۇنداق بولىۋەرسە، قەلبىڭ تەسىردىن بىخەۋەر قالىدۇ.»

قۇرئانى-كەرىمدە:

إِنَّمَا يَخْشَى اللهَ مِنْ عِبَادِهِ الْعُلَمَاء

**«ئاللاھتىن پەقەت ئالىم بەندىلىرىلا لايىقىدا قورقىدۇ.»** (فاتىر سۈرىسى، 28-ئايەت) دېيىلگىنىدەك، ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنى لايىقىدا ئىدراك قىلىش ئۈچۈن ئەۋۋەل بىلىم بولۇشى كېرەك. بۇ ھەقىقەتتىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ماكرو ۋە مىكرو ئالەمنىڭ ئىنچىكىلىكى ھەققىدە تەتقىقات ئېلىپ بارغان ئالىملارنىڭ ھېچ بىرسى ئەقىدىسىز ئەمەس. ئەكسىچە، ئۇلار تەتقىق قىلىۋاتقان ساھەدە شاھىت بولغان كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان نىزام ۋە بۇ نىزامنى بارلىققا كەلتۈرگەن ھەقىقەت سەۋەبى بىلەن ياراتقۇچىنىڭ بارلىقى ۋە قۇدرىتىنى باشقىلاردىن مۇكەممەل بىلگەن. ئېينىشتېيىنىنىڭ شۇ ئىپادىلىرى بۇ ھەقىقەتلەردىن بىر مىسالدۇر:

«كائىناتنىڭ ياراتقۇچىسى قىمار ئوينىمايدۇ. ياراتقان ھەر بىر نەرسىسى تەرتىپسىز ۋە ھېسابسىز ئەمەس. بىز بۇ دۇنيانىڭ رېتىملىقى ۋە تەڭپۇڭلۇقىغا ھەيرانمىز. ئەلۋەتتە، قانچىلىك تەپەككۇر قىلالىغان بولساق. شۇنى دېمەنكى، تەبىئەتنى تەتقىق قىلغان ھەر قانداق ئادەم دىنغا ھۆرمەت قىلماي تۇرالمايدۇ. بۇ جەھەتتە چوڭقۇر ئىمانغا ئىگە بولمىغان ھەقىقى بىر بىلىم ئەھلى بار دېيەلمەيمەن. بۇ ئەھۋال شۇنداق ئىپادىلەنگەن**:** **«دىنسىز بىر ئىلىمگە ئىشىنىش ئىمكانسىز، ئىلىمسىز دىن قارىغۇ، دىنسىز ئىلىممۇ ئاقساقتۇر.»**

كائىنات ئىلىملىرى بىلەن مەشغۇل بولۇۋاتقان كۆپلىگەن غەيرى مۇسلىم ئىلىم ئەربابى مۇسۇلمان بولدى ۋە بىر قىسمى ئىمان ئېيتمىسىمۇ ھەققە تەسلىم بولۇشقا مەجبۇر بولۇۋاتىدۇ. بۇ ئەھۋال قۇرئانى-كەرىمنىڭ بىر مۆجىزىسىدۇر. بۇھەقتە ئاللاھتائالا:

وَيَرَى الَّذِينَ أُوتُوا الْعِلْمَ الَّذِي أُنزِلَ إِلَيْكَ مِنْ رَبِّكَ هُوَ الْحَقَّ وَيَهْدِي

إِلَى صِرَاطِ الْعَزِيزِ الْحَمِيدِ

**«ئىلىم بېرىلگەنلەر (يەنى ساھابىلەر ۋە كېيىنكى ئەمەل قىلغۇچى ئۆلىمالار) ساڭا پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن نازىل قىلىنغان قۇرئاننىڭ شۈبھىسىز ھەق ئىكەنلىكىنى، (ئىنسانلارنى) غالىپ، ھەمدۇ-ساناغا لايىق ئاللاھنىڭ يولىغا باشلايدىغانلىقىنى بىلىدۇ.»** (سەبە سۈرىسى، 6-ئايەت)

سَنُرِيهِمْ آيَاتِنَا فِي الْآفَاقِ وَفِي أَنفُسِهِمْ حَتَّى يَتَبَيَّنَ لَهُمْ أَنَّهُ الْحَقُّ

أَوَلَمْ يَكْفِ بِرَبِّكَ أَنَّهُ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ شَهِيدٌ

**«ئۇلارغا بىز تاكى ئۇلارغا قۇرئاننىڭ ھەق ئىكەنلىكى ئېنىق بولغۇچە، (ئاسمان-زېمىن) ئەتراپىدىكى ۋە ئۆزلىرىدىكى (قۇدرىتىمىزغا دالالەت قىلىدىغان) ئالامەتلەرنى كۆرسىتىمىز، پەرۋەردىگارىڭنىڭ ھەممە نەرسىنى كۆرۈپ تۇرىدىغانلىقى (سېنىڭ راستلىقىڭنىڭ دەلىلى بولۇشقا) ئۇلارغا كۇپايە ئەمەسمۇ؟»** (فۇسسىلەت سۈرىسى، 53-ئايەت) دەيدۇ.

كائىناتقا ئىبرەت نەزىرى قارىغان ھەر كۆز ئۇنىڭدىن بۇ ئايەتنىڭ سانسىزلىغان سەھنىلىرىنى كۆرەلەيدۇ.

ئەگەر دۇنيادا پەقەت ئىنسان ۋە ھايۋانلارلا مەۋجۇت بولغان بولسا ئىدى، تەبىئەتتىكى بارلىق ئوكسىگېننى قوللىنىپ، بۇنى كاربون IV ئوكسىدقا ئايلاندۇرۇپ، بىر مۇددەتتىن كېيىن ئوكسىگېننىڭ ئازىيىپ كېتىشكە ئەگىشىپ، كاربون IV ئوكسىدنىڭ كۆپىيىشى بىلەن زەھەرلىنىپ يوق بولغان بولاتتى. ئەمما بۇ ئالەمنى ياراتقان قۇدرەت ئۆسۈملۈكلەرنى يارىتىپ، ئۇلارغا كاربون IV ئوكسىدنى سۈمۈرۈپ، ئۇنى ئوكسىگېنغا ئايلاندۇرىدىغان فونكسىيەنى بېرىپ، ئالەمدە تەڭپۇڭلۇق مەيدانغا كەلتۈرگەن.

ياراتقۇچى دۇنيانىڭ تۆتتە ئۈچ قىسمىنى سۇ بىلەن تولدۇرغان. تۆتتە بىرىنىڭ كۆپ قىسمىنى ئۆسۈملۈك يېتىشمەيدىغان ئېگىزلىك ياكى چۆل قىلىپ ياراتقان. قالغان ئاز بىر قىسمىنى توپراق قىلغان. ئۇ شۇنداق بۈيۈك بىر قۇۋۋەتتۇركى، بۇ توپراقلارنى ئەبەدى ئۆزگىرىدىغان، بىر ھالەتتىن يەنە بىر ھالەتكە ئۆتۈش بىلەن جىمى جانلىقلارنى تويغۇزىدىغان غىزالارنىڭ مەنبەسى قىلغان.

بىر ھايۋان تۇرىنى مىسال قىلايلى. بۇ خىل ھايۋان تۇرىدىن قانچىلىك جانلىق بولسا، ھەممىسى بىرلا ۋاقىتتا ئەۋەتىلگەن بولسا، دۇنيادا ئۇلارغا ماكان يەتمىگەندەك غىزامۇ يەتمەيتتى. ئەمما ئاللاھتائالا ئۇلارنى زامان سىرى بىلەن ماكاندىن تېخىمۇ كەڭرى بىر شەكىلدە تەسەلسۇل (كۆپىيىش) قانۇنى بىلەن ياراتقان. پۈتكۈل جانلىقلار ئۈچۈن بۇ قانۇن ئوخشاشتۇر. بۇ سەۋەپتىن دۇنيا زامان ۋە ماكان سىرى بىلەن نورمال ھەجمىنىڭ تىرلىيونلاردىن كۆپ قىسمىغا سەھنە بولماقتا. مەۋجۇداتلارنىڭ دۇنيادا بولۇشىمۇ بىر تەڭپۇڭلۇق بىلەن چەكلىمىگە ئىگە قىلىنماقتا. مەسىلەن: بىر چىنار دەرىخىنىڭ ھەر يىلى مىليونغا يېقىن ئۇرۇق ئىشلەپچىقىرىدىغانلىقى، ئەتراپقا تارقىلىشى ئۈچۈن قىلىنىڭ پاراشۇتقا ئوخشايدىغانلىقى ۋە شامالنىڭ كۈچى بىلەن ئۇرۇقلىرىنى يىراق يەرلەرگە ئۇچۇرۇپ ئاپىرىدىغانلىقى ھەممىمىزگە مەلۇمدۇر. ئەگەر بىر تۈپ چىنار دەرىخىدىن مەيدانغا كەلگەن ئۇرۇقلاردىن ھەر بىرى يېڭى بىر چىنار بولۇش ئىمكانى بولسا، قىسقا ۋاقىتتا دۇنيادا ئۆسۈملۈك يېتىشىدىغان ھەر يەر چىنارلىققا ئايلىنىپ كېتەتتى.

يەنى يەر شارى بىر دەرەخكە تار كەلگەن بولاتتى. باشقا مەۋجۇداتلار ئۈچۈنمۇ بۇنداق مىساللارنى كۆپەيتىش مۇمكىن. بۇ مىساللار كائىناتتا ئەقىل ئاسان قوبۇل قىلالمايدىغان تەرتىپ ۋە تەڭپۇڭلۇقنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى كۆرسىتىدۇ.

ئاللاھ يەنە جىمى جانلىقلارغا شۇنداق خۇسۇسىيەتلەر بەرگەنكى، ئۇخشاش غىزالار بىلەن ئۇزۇقلاندۇرۇلغان نەرسىلەردىنمۇ ھەر خىل مەھسۇلاتلار بارلىققا كەلمەكتە. بۇلار ھاياتنى پۈتۈنلەي مۇمكىن قىلىدىغان بىر شەكىلدە بىر-بىرىنى تولۇقلىماقتا. مەسىلەن: يېشىل ئۈجمە دەرىخىنىڭ يوپۇرمىقىنى كالا ياكى قوي يېسە، ئۇنىڭدىن سۈت، گۆش ۋە يۇڭ ھاسىل بولسا، كىچىك بىر پىلە قۇرۇتىنىڭ يېيىشى بىلەن ئۇنىڭدىن يىپەك ياسىلىدۇ. ئوخشاش نەرسىنى بىر خىل كىيىك يەپ ئىپار ئىشلەپچىقىرىدۇ. ھەسەل ھەرىسىنىڭ گۈل-چېچەكلەردىن ھەسەل ئىشلەپچىقىرىشى كائىناتتا ئەڭ مۇكەممەل مەۋجۇدات بولغان ئىنساننىڭ قولىدىن كەلمەيدۇ.

تۇپراقتىن ئۈنۈپ چىققان ئادەتتىكى گۈل-چېچەكلەرنىڭ رەڭ، پۇراق ۋە ھاياتى كۈچكە ئىگە يوپۇرماقلىرى ھەر قانداق بىر خېمىيە ئالىمىنىڭ قولىدىن كەلمەيدۇ. ھايۋان ئوت-چۆپلەردىن سۈت ئىشلەپچىقارسا، بىر خېمىيە تەجرىبىخانىسى تونىلارچە ئوت-چۆپتىن بىر گرام گۆش ياكى سۈت ئىشلەپچىقىرالمايدۇ.

ئەقلى جايىدا بىر ئىنسان بۇ كائىناتتا قەيەرگە قارىسا، ئاللاھنىڭ مەۋجۇتلۇق كۈچىنى كۆرەلەيدۇ. پەيغەمبەر ئەۋەتىپ، ئۇلارنىڭ تىلى، ئىلمى ۋە ئەخلاقى ئارقىلىق بەشەرىيەتنى تاكامۇللاشتۇرۇشقا ئوخشاش تەجەللىلەرنىڭ ھەممىسى ئىلمى لۇتفىنىڭ ئەسىرىدۇر. ئىنساننىڭ پايدىلىنىشىغا بېرىلگەن پۈتۈن ئىلىملەرنىڭ نەتىجىسىمۇ ئاخىرىدا ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنى كۆرسىتىپ، بەشەرنىڭ ئاجىزلىقىنى نامايەن قىلىش ۋە ئۆزىنىڭ ئاللاھقا بولغان قۇللۇقىنى خاتىرلىتىشنى مەقسەت قىلىدۇ. ئىنسان ئۆزىنى كائىناتتىن ئالغۇچى ۋە ئىدراك قىلغۇچى كۆزى بىلەن قارىغاندا دەرھال شۇنى ئويلايدۇكى، زاھىر بولغان قۇدرەت، سەلتەنەت ئالدىدا ئىمان ئېيتماسلىقى كۆلكىلىك ئەمەسمۇ؟! بۇ ھەقتە شائىر مۇنداق دەيدۇ:

سۈزۈلۈر كۆپ مەنا چەكسىز تۈزۈملەردىن،
تەجەللى كەم بولماس ئايىنەئى[14] ئادەمدىن.

قۇدرەتلىك ھەقىقەت، يەر، ئاسمان تۈۋرۈكسىز،
بىر زەررە يوق شۇ پۈتۈن كائىناتتا ئۆلچەمسىز.

14. ئايىنەئى: ئەينەك

ئۈستىدە چەكسىز ئالەم بوشلۇقى، ئاستىدا قارا توپراق،
ئەي بەندە، ساڭا يارىشىدىغىنى سەجدىدىن باش كۆتۈرمەمەك.

بۇ چەكسىز كائىنات ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە قۇدرىتىنىڭ نىشانىسى، ئىنسان ئوغلىغا ئىمان چىرىقىدۇر.

ئاسماندا ئاق، قارا ئۆڭكۈرلەر مەۋجۇتتۇر. كۈنىمىز پەن-تېخنىكىسى يېڭى كەشىپ قىلغان بۇ بوشلۇقلارغا ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق قەسەم قىلىدۇ:

فَلَا أُقْسِمُ بِمَوَاقِعِ النُّجُومِ وَإِنَّهُ لَقَسَمٌ لَوْ تَعْلَمُونَ عَظِيمٌ

**«يۇلتۇزلارنىڭ يەرلىرىگە قەسەم قىلىمەنكى، بىلسەڭلەر، بۇ ھەقىقەتەن بۈيۈك بىر قەسەمدۇر.»** (ۋاقىئە سۈرىسى، 75-76-ئايەت)

كۈنىمىزدىكى ئىلىم-پەن يېڭى بايقىغان شۇ ھەقىقەت قانداق بىر قۇدرەت بىلەن ئۇچرىشۋاتقانلىقىمىزنى كۆرسىتىدۇ. يۇلتۇزلارنىڭ بارلىققا كېلىدىغان يېرى ئاق ئۆڭكۈر، ئۆلگەن يېرى قارا ئۆڭكۈر دېيىلىدۇ. ئاق ئۆڭكۈرلەردىن كىچىك بىر جىسىم چىقىپ توپۇقسىز ئۆزگىرىش بىلەن گەۋدىسى تىرلىيون ھەسسە چوڭىيىپ، بۈيۈك يۇلتۇزلار تۈركۈمىنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ. يەر شارىدىن چوڭ بولغان كۆپلىگەن بۈيۈك يۇلتۇزلار تۈركۈمىمۇ ۋاقتى كەلگەندە قارا ئۆڭكۈرلەرنىڭ ئىچىگە كىرىپ ئۆلۈۋاتىدۇ. بۇ جەھەتتىن بىزنىڭ ئاسمىنىمىزنى يورۇتقان قۇياشىمۇ بىر كۈنى:

إِذَا الشَّمْسُ كُوِّرَتْ

**«قۇياش تۆكۈلۈپ پارچىلانغان ۋاقىتتا...»** (كۇۋۋىرات سۈرىسى، 1-ئايەت) دېگەن ئايەتتە دېيىلگەن ھەقىقەتكە شاھىت بولىدۇ.

ئۇ كۈنى ئۇنىڭ ئۆمرى ئاخىرلىشىدۇ. ئۇ كۈن ئەلۋەتتە قىيامەت كۈنىدۇر. ئۇنىڭ ئاخىرى!... سەجدىدىن باش كۆتۈرمەي ئاللاھقا سېغىنىشتىن باشقا چارە يوق.

قىسقىسى، كۆرىدىغان كۆزلەر ئىدراك قىلىشى لازىمكى، ئىلاھى سەلتەنەت ئالدىدا بۇ يەر شارى ئالەم بوشلۇقىدا ھەرىكەت قىلىدىغان مىلياردلارچە، تىرلىيونلارچە چاڭ-توزاڭلاردىن پەقەتلا بىر دانىسىدۇر. تاغلار، يايلاقلار، ئوكيانلار ۋە ئىنسانمۇ بۇ چاڭ-توزاڭنىڭ ئىچىدە تۇرىدۇ. بۇنداق ئاجىزلىقى بىلەن ئىنسان بەندىچىلىكتىن باشقا ھېچ بىر نەرسە بولالمايدۇ!...

ئوكيانلاردىن بىر تامچە بەرگەن بۇ مىساللىرىمىز **ھاكىم، قادىر، قەييۇم، رەززاق** قاتارلىق مەۋجۇدىيەتنىڭ بارلىقنى قوبۇل قىلىشنىڭ زۆرۈرىيەت ئىكەنلىكىنى

كۆرسىتىدۇ. لېكىن بۇ ھەقىقەتنى كۆرۈش ئۈچۈن باسار (كۆرۈش)دىن كۆپ باسىرەت، يەنى قەلب كۆزى ئوچۇق بولۇشى كېرەك.

بۇ ھەقتە قۇرئانى-كەرىم مۇنداق دەيدۇ:

أَفَلَمْ يَسِيرُوا فِي الْأَرْضِ فَتَكُونَ لَهُمْ قُلُوبٌ يَعْقِلُونَ بِهَا أَوْ آذَانٌ يَسْمَعُونَ بِهَا
فَإِنَّهَا لَا تَعْمَى الْأَبْصَارُ وَلَكِن تَعْمَى الْقُلُوبُ الَّتِي فِي الصُّدُورِ

**ئۇلار زېمىندا سەير قىلمىدىمۇ؟ شۇنىڭ بىلەن ئۇلار (يەنى سەير قىلىپ) چۈشىنىدىغان دىللارغا، ياكى ئاڭلايدىغان قۇلاقلارغا ئىگە بولمىدىمۇ؟ ھەقىقەتەن كۆزلەرلا كور بولمايدۇ، لېكىن كۆكرەكلەردىكى قەلبلەر كور بولىدۇ (يەنى ھەقىقى كورلۇق كۆزنىڭ كورلۇقى ئەمەس، دىلنىڭ كورلۇقىدۇر، كور ئادەم ئىبرەت ئالمايدۇ ۋە چۈشەنمەيدۇ).** (ھەج سۈرىسى، 46-ئايەت)

ئىبراھىم ھەققى ئەرزۇرۇمى ھەزرەتلىرى بۇ ھەقتە:

كۆرگۈچىگىدۇر كۆرگۈچگە،<br>ئەماغا نېمە بار ئەماغا؟

ھەزرىتى يۇنۇسمۇ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

توغرا ماڭىدىغانلار ئۈچۈندۇر يول،<br>ھەقنى كۆرىدىغانلار ئۈچۈندۇر كۆز...

ھەممە يەردە ھەق (ئاللاھ) نازىر،<br>كۆز لازىمدۇر كۆرگىلى...

كۆرىدىغان كۆزلەر ئۈچۈن ئالەملەرنىڭ رەببى بولغان ئاللاھتائالانىڭ ئاسمان-زېمىندا ئۇنى شاھادەت قىلىدىغان دەلىللەر ئايان ۋە ئاشكارا بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنى ئىزاھلاش ئېھتىياجى بولمايدۇ.

ئاللاھنىڭ مۇتتەقى بەندىلىرى بۇ ھەقىقەتنى پۈتۈن قەلبىدە ھېس قىلىدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ كۆڭۈللىرى مەجازى، پانى نەرسىلەردىن يىراق بولغانلىقى ئۈچۈن ھەقىقەت ۋە ئىلاھى سىرلاردىن خەۋەرسىز قالمايدۇ. «ئۆلۈشتىن ئىلگىرى ئۆلۈڭلار» دېگەن ھەدىس-شەرىپنىڭ مەزمۇنى بويىچە نەپسىنىڭ تىزگىنىگە رام بولۇشتىن قۇتۇلغانلار ھەقىقەت باھارىدا تىرىلىپ، شەكىللەردىن ئايرىلىپ چىقىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ روھانىيىتىدە ھايات تاپىدۇ. ئۇلاردىن مۇقەددەس ھەقىقەتكە مۇناسىۋەتلىك شۈبھە،

ۋەسۋەسىنىڭ كىچىك بىر پارچىسىنىمۇ تاپقىلى بولمايدۇ. شۇ مىسال بۇ ھەقىقەتنىڭ ئوچۇق دەلىلىدۇر.

مۇتتەقى زاتلاردىن جۇنەيدى باغدادى ئۆزى تۇرۇۋاتقان مەھەللىدە بىر تۈركۈم ئىنسانلارنىڭ ئالدىراشلىقتا بىر تەرەپكە قاراپ يۈگرەۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ:

ـ بۇنداق ئالدىراشلىقتا قەيەرگە مېڭىۋاتىسىلەر؟ ـ دەپ سوراپتۇ. ئۇلار:

ـ پالانى يەردىن بىر ئالىم كەپتىمىش، ئاللاھتائالانىڭ بارلىق، بىرلىكىنى مىڭ بىر دەلىل بىلەن ئىسپات قىلارمىش، ئۇنىڭ بۇ دەلىل ۋە ئىزاھاتىدىن پايدىلانغىلى كېتىۋاتىمىز. خالىساڭ، سەنمۇ كەلگىن. ـ دەپتۇ. جۇنەيدى باغدادى بۇنى ئاڭلاپ خوش بولمىغان قىياپەتتە:

ـ كۆرىدىغان كۆز، ئىشتىدىغان قۇلاق، ھېس قىلىدىغان قەلبلەر ئۈچۈن كائىناتتا سان-ساناقسىز شاھادەتلەر بار. ئاللاھنىڭ ئۆزى ھەققىدە كۆپلىگەن شاھادىتى بار. ئەي خەلق! بۇ شاھادەتلەرنى كۆرۈپ تۇرۇپ، شۈبھە قىلىدىغانلار بولسا، ئۇ يەرگە بارسۇن. بىزنىڭ قەلبىمىزدە شۈبھىنىڭ ئەڭ كىچىك ئىزىمۇ يوقتۇر. ــ دەپتۇ.

بۇ مەنانى مەرىپەت ئەھلى ئىزاھلاپ:

«ئاللاھ قەتئى غايىپ ئەمەستۇر. ئەمما بىزنىڭ بەشەرىي ئەقىل-پاراستىمىز جەھەتتىن «ئوتتۇرىغا چىقىشىنىڭ شىددىتىدىن غايىپتۇر» دېگەن. يەنى بىر ئۆيدە بەش مىڭ ۋاتلىق بىر لامپا يانسا، ئىنساننىڭ كۆزىدىكى پاراسەت بۇ توكنىڭ ئاستىدىكى ھېچ بىر نەرسىنى كۆرەلمەيدۇ. بۇنىڭغا ئوخشاش، ئاللاھنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشى ئۇ دەرىجە شىددەتلىككى، ئىنسان ئەقلى ئۈچۈن بىر غايىپتۇر. يەنى ئىنساننىڭ قۇدرىتى ئاللاھنى كۆرۈشكە يەتمەيدىغانلىقى ئۈچۈن، ئۇ بىر غايىپتەك نەزەرلەرگە تەزاھۇردىن (ئايان بولۇشتىن) يىراقتۇر. بۇ ئاللاھتائالانىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا:

لَن تَرَانِي **«مېنى كۆرەلمەيسەن»** (ئەئراپ سۈرىسى، 143-ئايەت) دېگىنىدەك.



**قىدەم**: مەۋجۇداتلارنىڭ سەۋەپ-نەتىجە مۇناسىۋىتىگە قاراپ بىر باشلانغۇچتىن باشلىنىشى ئەقىلگە ئۇيغۇندۇر. شۇنداق بىر سەۋەپتۇركى، يارىتىلىشقا موھتاج بولۇشتىن يىراق بولىدىغان ۋە بىۋاستە يارىتىشقا كۈچى يېتىدىغان بولۇشى كېرەك. بۇ سەۋەپ ئاللاھتائالادۇر. ئىنسانلار ئاللاھ لەفزى بىلەن بارلىققا كەلگەن مەۋجۇتلۇقتۇر. بۇ سەۋەپتىن ئۇنىڭ مۇقەددەس بارلىقىنىڭ باشلانغۇچى يوقتۇر. ھەر نەرسىنىڭ باشلانغۇچى ئۇدۇر. ئۇ قەدىم ۋە ئەزەلىيدۇر. ئايەت-كەرىمدە:

هُوَ الْأَوَّلُ وَالْآخِرُ وَالظَّاهِرُ وَالْبَاطِنُ وَهُوَ بِكُلِّ شَيْءٍ عَلِيمٌ

**«ئۇ ئەۋۋەل، ئاخىر، زاھىر ۋە باتىندۇر.»** (ھەدىد سۈرىسى، 3-ئايەت) دېيىلگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «باشلانغۇچتا ئاللاھ بار ئىدى، ئۇنىڭدىن ئىلگىرى باشقا بىر نەرسە يوق ئىدى» (بۇخارى) دېگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇئالىرىدا داۋاملىق:

«سەن ئەۋۋەلسەن. سەندىن ئىلگىرى بىر نەرسە يوق ئىدى، ئاللاھىم..» (مۇسلىم، 61) دەپ ئاللاھقا ئىلتىجا قىلىپ، ئۈممىتىگىمۇ مۇشۇنداق قىلىشنى تەۋسىيە قىلغان.



**بەقا:** بارلىقنىڭ ئاخىرىسى يوقتۇر، ئەبەدىدۇر. قۇرئانى-كەرىمدە:

لَا إِلَهَ إِلَّا هُوَ كُلُّ شَيْءٍ هَالِكٌ إِلَّا وَجْهَهُ لَهُ الْحُكْمُ وَإِلَيْهِ تُرْجَعُونَ

**«ئۇنىڭدىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، ئۇنىڭ زاتىدىن باشقا ھەر قانداق نەرسە يوق بولىدۇ. ھۆكۈم ئۇنىڭدۇر ۋە سىلەر پەقەت ئۇنىڭغا قايتۇرۇلىسىلەر.»** (قەسەس سۈرىسى، 88-ئايەت)

كُلُّ مَنْ عَلَيْهَا فَانٍ وَيَبْقَى وَجْهُ رَبِّكَ ذُو الْجَلَالِ وَالْإِكْرَامِ

**«يەر يۈزىدە مەۋجۇت بولغان ھەر قانداق جانلىق يوقۇلىدۇ. ئەمما ئەزىز ۋە ئىكرام ساھىبى رەببىڭنىڭ زاتى باقى قالىدۇ.»** (راھمان سۈرىسى، 26-27-ئايەت) دېيىلگەن.

بەقا سۈپىتىنىڭ بۇ ئالەمدە تەجەللىسى يوقتۇر. دۇنيادىكى ھەممە نەرسە بىر نەرسىنى باشقىلارغا ئۆتكۈزۈپ بېرىشكە ئوخشايدۇ. چۈنكى ئاللاھتائالا بۇ سۈپەتنى پەقەتلا ئۆزىگە خاس قىلىپ، مەخلۇقاتنى پانىلىككە مەنسۇپ قىلغان.

قەبرىستانلاردا قەبرە تاشلىرىغا يېزىلغان «ھۇۋەل باقى» (پەقەت ئۇ باقىدۇر) خەتلىرى بۇ ھەقىقەتنىڭ ئىپادىسىدۇر. يۇنۇس ئەمرە ئۇنىڭدىن باشقا ھەممە نەرسىنىڭ پانى ئىكەنلىكىنى مۇنداق تەسۋىرلىگەن:

بىر ئىمارەت كۆرسەت ماڭا،
ئاخىرى ۋەيران بولمايدىغان.
كىم قازىنىدۇ شۇ مالنى سەندىن،
تۆكۈلۈپ يەنە قالىدىغان...

بۇ جەھەتتىن مۇتتەقى زاتلار شۇ ۋاقىتلىق دۇنيادىن ئايرىلىپ، يۇقىرى مەرتىبىلەرگە نائىل بولۇشنى ئەڭ بۈيۈك دۆلەت بىلگەن. ئۇ ئارىف بەندىلەر دۇنيانىڭ پانى لەززىتىگە ئالدانماي: «ئۆلۈشتىن ئىلگىرى ئۆلۈڭلار» سىرى بىلەن ئەبەدىلىك ئىقلىمدا قانات ئاچقان. ئەۋۋەل: «ئۆلسە تەن ئۆلىدۇ، جانلار ئۆلۈملۈك ئەمەس» دەپ تەن ئاسارىتىدىن قۇتۇلۇپ، كۆڭۈل سەيرىگە داۋام قىلغان. نەتىجىدە ئاللاھقا ۋاسىل بولۇپ:

«جانلار جانىنى تاپتىم
بۇ جىھنىم پىدا بولسۇن!» دېگەن.



**ۋەھدانىيەت**: كائىنات يارىتىلغان ۋاقتتىن باشلاپ تەرتىپلىك ھەرىكەتتى، ئاقساپ قالمىغان نىزامى، بىر-بىرىگە زىچ ئەبەدى ھېكمەت سىرلىرى بىلەن ھەممە نەرسىنىڭ پەقەت بىر قۇدرەتنىڭ ئەسىرى ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن كۇپايە قىلىدۇ. ئەگەر بۇ قۇدرەت بىر بولماي بىر نەچچە بولغان بولسا ئىدى، ئىرادىلەر ئوتتۇرىسىدىكى پەرق تۈپەيلىدىن كائىناتتىكى ئىنتىزام بۇزۇلۇپ، ھاياتنى ئىمكانسىز قىلىشى مۇمكىن ئىدى. بۇ ھەقتە قۇرئانى-كەرىمدە:

وَقَالَ اللهُ لاَ تَتَّخِذُواْ إِلـهَيْنِاثْنَيْنِ إِنَّمَا هُوَ إِلهٌ وَاحِدٌ فَإيَّايَ فَارْهَبُونِ

**«ئاللاھ: ئىككى ئىلاھقا ئىبادەت قىلماڭلار، ئۇ پەقەت بىرلا ئىلاھتۇر، مەندىن قورقۇڭلار» دېدى.»** (نەھىل سۈرىسى، 51-ئايەت)

قُل لَّوْ كَانَ مَعَهُ آلِهَةٌ كَمَا يَقُولُونَ إِذاً لاَّبْتَغَوْاْ إِلَى ذِي الْعَرْشِ سَبِيلاً

**«مۇشرىكلار ئېيتقاندەك ئاللاھ بىلەن بىرگە يەنە باشقا ئىلاھلار بولغان تەقدىردە، ئەرش ئىگىسى (ئاللاھ ئۈستىدىن) غەلبە قىلىش ئۈچۈن ئەلۋەتتە يول ئىزدىگەن بولاتتى.»** (ئىسرا سۈرىسى، 42-ئايەت)

لَوْ كَانَ فِيهِمَا آلِهَةٌ إِلَّا اللهُ لَفَسَدَتَا فَسُبْحَانَ اللهِ رَبِّ الْعَرْشِ عَمَّا يَصِفُونَ

**«ئەگەر ئاسمان-زېمىندا ئاللاھتىن باشقا ئىلاھلار بولسا ئىدى، (كائىناتنىڭ تەرتىپى) ئەلۋەتتە بۇزۇلاتتى، ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھ ئۇلارنىڭ سۈپەتلىگەن نەرسىلىرىدىن پاكتۇر.»** (ئەل ئەنبىيا سۈرىسى، 22-ئايەت)

مَا اتَّخَذَ اللهُ مِن وَلَدٍ وَمَا كَانَ مَعَهُ مِنْ إِلَهٍ إِذاً لَّذَهَبَ كُلُّ إِلَهٍ بِمَا

خَلَقَ وَلَعَلَا بَعْضُهُمْ عَلَى بَعْضٍ سُبْحَانَ اللهِ عَمَّا يَصِفُونَ

**«ئاللاھنىڭ بالىسى يوق، ئەگەر ئۇنداق بولسا ئىدى، ئۇ چاغدا ھەر ئىلاھ ئۆزى ياراتقان مەخلۇقنى يالغۇز ئىگەللەيتتى، بەزىسى بەزىسىدىن غالىپ كېلەتتى، ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئاللاھقا نىسبەت بەرگەن نەرسىلىرىدىن پاكتۇر.»** (مۆئمىنۇن سۈرىسى، 91-ئايەت) دېيىلگەن.

قۇرئانى-كەرىمنى باشتىن باشلاپ دىققەت بىلەن كۆزدىن كەچۈرگەن ۋاقتىمىزدا شۇنى كۆرەلەيمىزكى، ئاللاھ بەندىلىرىنى مەسئۇل قىلغان ۋەزىپىلىرىنىڭ ئەڭ مۇھىمى زاتى ھەققىدىكى ئەقىدىسىدۇر. بۇ ئەقىدىنىڭ نازۇك نوقتىسى ۋەھدانىيەتتۇر. ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش ئىلاھى غەزەپنى چاقىرىشتا بىرىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ. قۇرئانى-كەرىم بۇ ھالاكەتكە بېرىپ قېلىشنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن، ئىنسانلارنى ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دېگەن:

مَن يُشْرِكْ بِاللهِ فَقَدْ حَرَّمَ اللهُ عَلَيهِ الْجَنَّةَ وَمَأْوَاهُ النَّارُ وَمَا لِلظَّالِمِينَ مِنْ أَنصَارٍ

**«كىمكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن (يەنى ئاللاھدىن غەيرىگە ئىلاھ دەپ ئېتىقاد قىلىدىكەن)، ئاللاھ ئۇنىڭغا جەننەتنى ھارام قىلىدۇ، ئۇنىڭ جايى دوزاخ بولىدۇ، زالىملارغا ھېچبىر مەدەتكار (يەنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرغۇچى) بولمايدۇ»** دېدى. (مائىدە سۈرىسى، 72-ئايەت)

وَلَقَدْ أُوحِيَ إِلَيْكَ وَإِلَى الَّذِينَ مِنْ قَبْلِكَ لَئِنْ أَشْرَكْتَ لَيَحْبَطَنَّ عَمَلُكَ
وَلَتَكُونَنَّ مِنَ الْخَاسِرِينَ

**ساڭا ۋە سەندىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرگە: «ئەگەر سەن ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرسەڭ، سېنىڭ ئەمەلىڭ ئەلۋەتتە بىكار بولۇپ كېتىدۇ، سەن ئەلۋەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولۇپ قالىسەن.»** (زۇمەر سۈرىسى، 65-ئايەت)

إِنَّ اللهَ لاَ يَغْفِرُ أَن يُشْرَكَ بِهِ وَيَغْفِرُ مَا دُونَ ذَلِكَ لِمَن يَشَاءُ وَمَن يُشْرِكْ
بِاللهِ فَقَدِ افْتَرَى إِثْماً عَظِيماً

**«ئاللاھ ھەقىقەتەن ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغپىرەت قىلمايدۇ، خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ. كىمكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن، چوڭ گۇناھ قىلغان بولىدۇ.»** (نىسا سۈرىسى، 48-ئايەت)

ۋەھدانىيەت ئەقىدىسىگە ئىگە ئىكەنلىكىنى ئېيتىۋاتقان باشقا دىنلارمۇ بار. مەسىلەن: يەھۇدى دىنى ۋە ماسونلارنىڭ ئېتىقادى دەئىزمغا[15] ئوخشاش. ئەمما بۇلار ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىدە ئېزىپ كەتكەنلىكى، يەنى ئاللاھنى شەكىللەندۇرگۈچى بىر يول تۇتقانلىقى ئۈچۈن ساغلام ۋەھدانىيەت ئەقىدىسىگە ئىگە ئەمەستۇر.

ئىسلامدىن باشقا ساماۋى دىنلار تۇنجى نازىل بولغان ۋاقىتلىرىدا ساغلام بولغان بولسىمۇ، كېيىن ئۆزگىرىپ كەتكەن. بۇلارنىڭ ئىچىدە خىرىستىئانلىقتىكى ئۆزگەرتىشلەر دىققەتنى تارتىدۇ. بۇ دىندىكى ئاللاھ ئەقىدىسى مىلادى 5-ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا قورقۇنچلۇق ئۆزگەرتىشكە دۇچار بولۇپ، تەۋھىدنىڭ ئورنىغا تەسلىس دەپ ئاتىلىدىغان ئۈچلۈك تەڭرى سىستېمىسىنى ئوتتۇرىغا چىقارغان. كۆنىمىزدىكى ئىنسانلار بۇ مەنتىقسىزلىقنى قوبۇل قىلماي، چىركاۋدىن يىراقلىشىۋاتقانلىقى ئۈچۈن پاپالىق ماقامى خىرىستىئانلىقنى يېڭىدىن ۋەھدانىيەت ئەقىدىسىگە قايتۇرۇپ كېلىش ئۈچۈن تەتقىقاتلار ئېلىپ بېرىۋاتىدۇ.

ئاللاھ «ئەھەد»تۇر. بۇ ئىككىنجىسىگە ئېھتىمال قويمايدىغان بىر مەنانى ئىپادىلەيدۇ. شائىر بۇ بىرلىكنى مۇنداق ئىپادىلەيدۇ: بىردىن يالغۇز بىر چىقىدۇ. بىر ئۇ بار.

ئاللاھنىڭ زاتىغا ئائىت ۋەھدانىيىتىگە ئىمان ئېيتىش ئىككىنچىسى بارلىقىغا ئېھتىمال بەرمەيدىغان دەرىجىدە بولۇشى كېرەك. ئىسلام بۇنداق بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. بۇ ئىسلامغا كىرىشتىكى بىرىنچى قەدەمدۇر. بۇ قەدەمنى توغرا ئاتقانلارغا ئاللاھ كۆپلىگەن بەرىكەت ئىشىكلىرىنى ئاچىدۇ. بىلال ھەبەشى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ قاتتىق قىيىن-قىستاقلار ئاستىدا سەۋرى قىلىپ، مۇشرىكلارنىڭ:

- بۇتپەرەسلىككە قايت! - دېگەن بۇيرۇقىغا قارشى ئىمان كۈچى بىلەن:

- ئەھەد، ئەھەد، ئەھەد (ئاللاھ بىردۇر، ئاللاھ بىردۇر، ئاللاھ بىردۇر!). - دەپ جاۋاب بېرىشىنىڭ دۇنيادىكى مۇكاپاتى سۈپىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باش مۇئەززىنلىكىنى قازانغان.

ۋەھدانىيەت مەسىلىسىدە ئىماندىكى كىچىك بىر كەمچىلىكنى پەزىلەت ھېسابلىنىدىغان ساناقسىز ئەمەللەر بىلەن تولدۇرغىلى بولمايدۇ. خۇددى بىر ئىنسانغا ماددى راھەتلىكنى بېرىدىغان ساناقسىز ياخشىلىق ئۇنىڭ ھۆرمىتىگە قىلىنغان بىر ناھەقچىلىقنىڭ ئورنىنى باسالمىغانلىقىدەك. كۇپۇر بۇ نوقتىدىن قارالغاندا ئاللاھتائالانى ئىنكار قىلغانلىق ۋە ئىلاھى ئىززىتىگە ھۆرمەتسىزلىك قىلغانلىق بولىدۇ. يەنى ئىنكار ئاللاھنىڭ زاتىغا قارشى قىلىنغان بۈيۈك گۇناھتۇر. كەچۈرۈم قىلىنماسلىقىنىڭ سەۋەبىمۇ

15 . دەئىزم: ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە تەبىئى دىننى قوبۇل قىلىدىغان ئەمما پەيغەمبەرنى قوبۇل قىلمايدىغان دۇنيا قاراش.

بۇنىڭدىكى مەنىۋى ئىېغىرلىقتۇر. بۇ جەھەتتىن ئاللاھتائالا بەندىلىرىدىن ئالدى بىلەن ئىمان ئېيتىشنى، ئۇنىڭدىن كېيىن ياخشى ئىشلارنى قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

ئۇھۇد ئۇرۇشى شىددەتلەنگەن ۋاقىتتا ئامىر ئىبنى سابىت ناملىق بىر يىگىت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئىمان ئېيتىش ئۈچۈن كەلدى. ئۇرۇشنى كۆرۈۋېتىپ:

- يا رەسۇلەللاھ، ئالدى بىلەن ئىمان ئېيتايمۇ ياكى ئۇرۇشقا قاتنىشايمۇ ؟- دەپ سورىدى. كائىناتنىڭ پەخرى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

- ئالدى بىلەن ئىمان ئېيت، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇرۇشقا قاتناشقىن. ــ دېدى.

ئۇ ئادەم ئىمان بىلەن مۇشەررەپ بولۇپ، ئۇرۇشقا قېتىلدى. ئۇرۇشتىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى شېھىدلەرنىڭ ئارىسىدا كۆرۈپ:

«ئاز ئىشلىدى، كۆپ قازاندى!.» دېدى. (رامىزان ئوغلى ماخمۇت سامى، «ئۇھۇد ئۇرۇشى»، 35)

ۋەھدانىيەت ئاللاھنى بىر دەپ بىلىپ، ئىككى دەپ سېلىشتىن يىراق تۇرۇش دېگەنلىكتۇر. ئىنسانغا ئەمەل تەختىنى ئىكرام قىلغان ئىمان سارىيىدۇر. بۇ ئىكرامغا ئېرىشىش ئۈچۈن يۇنۇس مۇنداق دەيدۇ:

بىزگە بىرلىك سارايى،
توغرا بىشارەت ئېيى،
ۋاز كەچ ئىككىلىك پىكرىدىن،
ۋاز كەچ بەنلىكتىن[16] يا قۇل.

ۋەھدانىيەت ئاللاھنىڭ ئۇلۇغ زاتىغا ئائىت سۈپەت بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئىلتىجا قىلغاندا بۇ سۈپەتنى ۋەسىلە قىلىشنىڭ دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشىدا مۇھىم رولى بار. چۈنكى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دۇئالارنىڭ ئىجابەت قىلىنىشى ئۈچۈن ئەسھابىغا باشتا «ۋەھدانىيەت»تىن باشلاپ ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرى بىلەن ئىلتىجا قىلىشنى تەلىم بەرگەن.

ئۇبادە ئىبنى سامىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن:

«كېچىدە كىم ئويغانسا، مۇنداق دېسۇن: ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، مۇلۇك ئۇنىڭدۇر، ھەمدۇ-سانا ئۇنىڭغا ئائىتتۇر. ئاللاھ پاكتۇر. ئاللاھ بۈيۈكتۇر. پۈتكۈل ئەمەل -ئىبادەتلەرنى قىلىشتىكى كۈچ-قۇۋۋەت ئاللاھتىن كېلىدۇ.»

كېيىن ئەلەيھىسسالاتۇ ۋەسسالام (پەيغەمبىرىمىز) مۇنداق دېگەن:

16. بەنلىك: شەخسىيەتچىلىك، مەنمەنچىلىك.

«رەببىم! بىزنى ئەپۇ قىلغىن دەپ دۇئا قىلسا، دۇئاسىغا جاۋاب بېرىلىدۇ. ئەگەر تاھارەت ئېلىپ ناماز ئوقۇسا، نامىزى قوبۇل بولىدۇ.» (بۇخارى، تەھەججۇد، 21)

يەنە مۇنداق دېگەن:

«كىم ئاللاھ ياكى بىر ئىنسانغا ئېھتىياجى چۈشكەندە، ئالدى بىلەن تاھارەت ئالسۇن، ئۇنىڭدىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇپ، ئاللاھتائالاغا ھەمدۇ-سانا ئېيتقاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئېيتىپ، مۇنداق دۇئا قىلسۇن: ھەلىم، كەرىم بولغان ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. ئەرشى ئەزىمنىڭ رەببى نوقسان سۈپەتلەردىن يىراقتۇر. ھەمدۇ-سانا ئالەملەرنىڭ رەببىگە ئائىتتۇر. ئاللاھىم! رەھمىتىڭگە ۋەسىلە بولىدىغان ئەمەلنى، مەغپىرىتىڭنى جەلپ قىلىدىغان سەۋەپلەرنى (ھەققىمدە يارىتىشىڭ)نى تەلەپ قىلىمەن. ھەر خىل گۇناھتىن يىراق قىلىشىڭنى تەلەپ قىلىمەن. ھەر خىل ياخشىلىقتىن بايلىق، ھەر خىل گۇناھلاردىن سالامەتلىك تىلەيمەن. رەببىم ئەپۇ قىلمىغان ھېچ بىر گۇناھىمنى، بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان ھەر قانداق بالا-قازانى مەندە قويما، قايسى ئەمەلدىن رازى بولساڭ ئۇنى بەرگىن، ئەي رەھىم بولغان، ماڭا زىيادە رەھمەت قىلىدىغان رەببىم!» (تىرمىزى، ۋىتىر، 17)

**مۇخالەپەتۇن لىل ھەۋادىس:** ئوخشىشى ۋە تەڭدىشى يوقتۇر. يەنى يارىتىلغۇچىلارنىڭ ھەر قانداق بىرسىگە ئوخشىمايدۇ. ئۇ ھەر تۈرلۈك بەشەرى سۈپەتلەردىن يىراقتۇر.

بۈگۈن ئۆزگەرتىلگەن ئىلاھى دىنلارنىڭ ئەقىدە سىستېمىلىرىدىن بىرى بۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىكتۇر. ئۇلار ئاللاھنىڭ خىيال، قىياس ۋە بەشەرى سۈپەتلەردىن يىراق بولۇشتەك ساغلام ئەقىدىسىنى بۇزۇپ، خىيالىغا كەلگەن شەكىلدە تۈزگەن كىتابلىرىدا ئاللاھتائالا ھەققىدە كۆپلىگەن بەشەرى ئوخشىتىشلارنى قىلغان. ئۇنتۇپ قېلىش، ھېرىپ قېلىش، پۇشايمان قىلىش، كۆزدىن قاچۇرۇپ قويۇش، پەرق قىلالماسلىق قاتارلىق بىر قىسىم بەشەرى ئاجىزلىقلارنى ئاللاھقا ئىسناد (سۈپەتلەندۇرۇش) قىلغان. مەسىلەن: تەۋرات بىلەن مۇناسىۋەتلىك قىلىپ مۇنداق دېگەن: تەڭرى بىر ئەمىر بەردى، كېيىن ئۇ ئەمرنى ئۇنتۇپ قالدى. قارىسا، يەر سۇ ئاستىدا قالغان. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئەمرنى ئېسىگە ئېلىپ، جىمى مەخلۇقات كېمىگە چىققاندىن كېيىن، كېمىنىڭ ئىشىكىنى ئالدىراشلىقتا ئۆز قولى بىلەن ئېتىۋەتتى. يەنە ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدا ھەزرىتى ياقۇپ گويا ئاللاھ بىلەن چېلىشقانمىش ۋە يەڭگەنمىش. بۇنداق ئەقىل ۋە مەنتىقسىز ئېپادىلەرگە قوشۇمچە قىلىپ ئۇزەيىر ئەلەيھىسسالامنى، خىرىستىئانلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئاللاھنىڭ ئوغلى دېگەندەك دەرىجىدە ئاشۇرىۋەتكەن. بۇنىڭغا ئوخشاش ئىنسان ئوغلىنىڭ ئەقلى ۋە خىيالى بىلەن پەيدا قىلىپ، كېيىن ئەقىدە قىلىشقا باشلىغان ئازغۇنلۇقىغا قارشى ئىلاھى جاۋاب سۈپىتىدە ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن:

وَمَا قَدَرُوا اللهَ حَقَّ قَدْرِهِ وَالْأَرْضُ جَمِيعاً قَبْضَتُهُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ وَالسَّماوَاتُ مَطْوِيَّاتٌ بِيَمِينِهِ سُبْحَانَهُ وَتَعَالَى عَمَّا يُشْرِكُونَ

**«ئۇلار ئاللاھنى ھەقىقى رەۋىشتە تونۇمىدى. قىيامەت كۈنى زېمىن پۈتۈنلەي ئاللاھنىڭ چاڭگىلىدا بولىدۇ، ئاسمانلار ئاللاھنىڭ ئوڭ قولىدا قاتلىنىپ تۇرىدۇ، ئاللاھ ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار)نىڭ شېرىك كەلتۈرگەن نەرسىلىرىدىن پاكتۇر ۋە ئۈستۈندۇر.»** (زۇمەر سۈرىسى، 67-ئايەت)

لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ وَهُوَ السَّمِيعُ البَصِيرُ

**«ئاللاھ ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقۇچىدۇر، ئاللاھ سىلەرگە ئۆزئىچىڭلاردىن جۈپتىلەرنى (يەنى ئاياللارنى) ياراتتى. ھايۋانلارغىمۇ ئۆز تىپىدىن جۈپتىلەرنى ياراتتى. بۇ ئارقىلىق ئاللاھ سىلەرنى كۆپەيتىدۇ، ھېچ شەيئى ئاللاھقا ئوخشاش ئەمەستۇر. ئاللاھ ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر.»** (شۇرا سۈرىسى، 11-ئايەت)

قُلْ هُوَ اللهُ أَحَدٌ اللهُ الصَّمَدُ لَمْ يَلِدْ وَلَمْ يُولَدْ وَلَمْ يَكُن لَّهُ كُفُواً أَحَدٌ

**(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى ئۇ ئاللاھ بىردۇر. ھەممە ئاللاھقا موھتاجدۇر، ئاللاھ بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس، ھېچ كىشى ئۇنىڭغا تەڭداش بولالمايدۇ.** (ئىخلاس سۈرىسى، 1-4-ئايەت)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئادەمنىڭ ئىخلاس بىلەن:

«ئەي ئاللاھىم! بىر ۋە سەمەد بولغان، تۇغمايدىغان، تۇغۇلمايدىغان، تەڭدىشى، ئوخشىشى بولمىغان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن تەلەپ قىلىمەن. گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن. سەن ئەپۇ قىلغۇچى ۋە رەھىم قىلغۇچى سەن!» دېگەنلىكىنى ئاڭلاپ:

«ئۇ مەغپىرەت قىلىندى، ئۇ مەغپىرەت قىلىندى.» دېدى. (ئەبۇ داۋۇد، سالات، 179)

بۇ خوشخەۋەرنى ئاڭلىغان يۇنۇس ئەمرە ئاللاھتائالاغا مۇنداق مۇناجات قىلغان:

ھەق ئاللاھىم ھەق ئاللاھىم،
سېنىڭ كەبى يوق ئاللاھىم.
گۇناھلىرىمىزنى ئەپۇ قىل،
ئەي رەھمىتى كۆپ ئاللاھىم.

**قىيام بىنەفسىھى**: ئاللاھتائالا ئۆز زاتى بىلەن باردۇر، قەييۇمدۇر. ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بىرى بولغان قەييۇم، ئەزەلدىن ئەبەدكە قەدەر ئۆز زاتى بىلەن

قائىم، دائىم، بار بولغان، بارلىقىدا ھېچ كىم ۋە ھېچ بىر نەرسىگە موھتاج بولمايدىغان دېگەنلىكتۇر. ئەكسىچە، مەۋجۇت بولۇش جەھەتتە ھەممە نەرسە ئۇنىڭغا موھتاجدۇر. قۇرئانى-كەرىمدە:

يَا أَيُّهَا النَّاسُ أَنتُمُ الْفُقَرَاء إِلَى اللهِ وَاللهُ هُوَ الْغَنِيُّ الْحَمِيدُ

**«ئى ئىنسانلار! سىلەر ئاللاھقا موھتاجسىلەر، ئاللاھ (ھەممىدىن) بىھاجەتتۇر، مەدھىيىگە لايىقتۇر.»** (فاتىر سۈرىسى، 15-ئايەت)

إِنَّ اللهَ لَغَنِيٌّ عَنِ الْعَالَمِينَ

**«كىمكى جىھاد قىلىدىكەن، ئۇنىڭ جىھادى ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر، ئاللاھ ھەقىقەتەن تامامى ئەھلى جاھاندىن بىھاجەتتۇر.»** (ئەنكەبۇت سۈرىسى، 6-ئايەت) دېيىلگەن.

بۇ ئىلاھى بايانلارنىڭ يەنە بىر مەنىسى ئاللاھتائالانىڭ ئۆزمەۋجۇتلۇقى ئۈچۈن ھەر قانداق بىر نەرسىگە ئېھتىياجى يوقلۇقىنى ئىپادىلەيدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن ئۆزلۈك مەنادا «ئاللاھ زاتى بىلەن قائىمدۇر» دېيىلىدۇ.

ئەگەر ئىنسان ئاللاھنىڭ زاتىنىڭ شەرتى بولغان بۇ ئىلاھى سۈپىتىنى ئىدراك قىلىپ، ئۇنىڭغا كامىل مەنادا ئىمان ئېيتمىسا، ئاللاھ ھەققىدە ئەقىدىسى كەم بولىدۇ ۋە قوبۇل قىلىنمايدۇ. چۈنكى ھەر نەرسىنىڭ ئەسلى ۋە ياراتقۇچىسى بولغان ئاللاھتائالاغا كېيىن پەيدا بولغان ھادىسىلەرگە ئوخشاش سۈپەتلەش قوللىنىش مەناسىنى ئىپادىلەپ سالىدۇ.

ئاللاھ ماسىۋا (كېيىن پەيدا بولغان)غا ئائىت ھەر تۈرلۈك سۈپەتتىن يىراقتۇر. لېكىن بۇ ھەقتە كامىل ئىمانغا ئىگە بولغان كۆڭۈللەر «قەييۇم» ئىسمى شەرىپىنىڭ دەلىللىرىنى ئېغىزدىن چۈشۈرمەيدۇ. بۇنىڭ بەرىكىتى بىلەن ئاللاھتىن باشقىسىغا بولغان قەلبى رابىتا (مۇھەببەت رىشتىسى)نى كېسىپ ئاللاھقا يۆلىنىدۇ. بەندىنىڭ بۇ ئىسىم-شەرىپتىن ئالىدىغان لەززىتى ئاللاھدىن باشقىسىغا موھتاج بولماسلىق دەرىجىسىدە بولىدۇ.

ئەسھاپتىن بىرسى:

«ئەي ئاللاھىم! مەدھىيەلىرىم ساڭىدۇر، نېمەتلەرنى سەن بەردىڭ، سەندىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. سەن ئاسمان-زېمىننىڭ جەلال ۋە ئىكرام ئىگىسى، ياراتقۇچىسى سەن. ھاي (تىرىك) ۋە قەييۇمسەن يارەببى! سېنىڭ بۇ مۇقەددەس ئىسملىرىڭنى ئۆزەمگە شاپائەتچى قىلىپ، سەندىن تەلەپ قىلىمەن!...» دەپ دۇئا قىلدى

بۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاڭلىدى ۋە يېنىدىكىلەرگە:

- بۇ ئادەمنىڭ نېمىنى ۋەسلە قىلىپ، دۇئا قىلغانلىقىنى بىلەمسىلەر؟ - دەپ سورىدى. ئۇلار:

- ئاللاھ ۋە رەسۇلى تېخىمۇ ياخشى بىلىدۇ. - دېدى. بۇنىڭ بىلەن كائىناتنىڭ پەخرى:

- نەپسىمى قۇدرەت قولىدا تۇتقان زاتقا قەسەم قىلىمەنكى، ئۇ ئاللاھقا ئىسمى ئەزەم بىلەن دۇئا قىلدى. ئۇ ئىسمى ئەزەمكى، ئۇنىڭ بىلەن دۇئا قىلسا، ئۇ دۇئا ئىجابەت بولىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن تەلەپ قىلسا، تەلىۋى ئورۇنلىنىدۇ. - دېدى. (تىرمىزى، دەئاۋەت)



**سۇبۇتى سۈپەتلەر** تۆۋەندىكىلەردۇر:

**هايات**: ئاللاھ هايات ئىگىسىدۇر. بۇ خۇسۇسىيىتى ئۆز زاتى بىلەن قائىمدۇر. ئەسمائى ھۇسنا (گۈزەل ئىسىملار)دىكى مەشھۇر تەبىر بىلەن «ھاي»دۇر. يەنى تىرىكتۇر، داۋاملىق ۋە مۇتلەق هايات ئىگىسىدۇر.

جىمى جانلىقلار ئۇنىڭ بۇ ئۇلۇغ سۈپىتىنىڭ بىر تەجەللىسى بولۇپ، بار ۋە نىسپىيدۇر. بۇ جەھەتتىن مەخلۇقاتنىڭ هاياتى بەدەن بىلەن روھنىڭ بىرلىششىدىن مەيدانغا كېلىدىغان ۋاقىتلىق ماددى هايات، يەنى ھەقىقى هايات ئەمەستۇر. شۇڭا ۋاقتى كەلگەندە بۇ هايات ھەر پانىدىن قايتۇرۇپ ئېلىنىدۇ. ئاللاھنىڭ هاي سۈپىتى زاتىدىن ئايرىلمايدىغان كامال سۈپىتىدۇر. چۈنكى ئۇنىڭ ۋۇجۇد يەنى بارلىقىنىڭ كامالى تىرىك، داۋاملىق ۋە مۇتلەق هايات ئىگىسى بولۇشى بىلەن مۇناسىۋەتلىكتۇر. خۇلاسە قىلساق، ئاللاھقا خاس بولغان هايات زىددى ئۆلۈم بولغان هايات ئەمەستۇر. ئەكسىچە، ئاللاھقىلا خاس بولغان بىر هاياتتۇر. بۇ مەسىلە قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق بايان قىلىنغان:

الْحَيِّ الَّذِي لَا يَمُوتُ

«**(ھەممە ئىشىڭدا) ئۆلمەيدىغان مەڭگۈ هايات ئاللاھقا يۆلەنگىن.**» (فۇرقان سۈرىسى، 58-ئايەت)

ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ:

«پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورنىدىن تۇرۇپ شۇ بەش سۆزنى ئېيتتى:

ئاللاھتائالا دائىم تىرىكتۇر، ئۇخلىمايدۇ. ئۇنىڭغا ئۇيقۇ ياراشمايدۇ. كىستى (تارازا، رىزىق) چۈشۈرىدۇ ۋە يۇقىرىلىتىدۇ. كېچە قىلىنغان ئەمەل كۈندۈز قىلىنغان ئەمەلدىن ئىلگىرى ئاللاھقا يېتىپ بارىدۇ. ئۇنىڭ ھىجابى (پەردىسى) نۇردۇر. ئەگەر ئۇ پەردىنى ئاچسا، يۈزىنىڭ نۇرى كۆز بىلەن بىرگە پۈتۈن مەخلۇقاتنى كۆيدۈرۋېتەتتى.» (مۇسلىم، ئىمان، 293).

بىر باشقا ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن:

«ھەر ئادەم يېتىشتىن ئىلگىرى ئۈچ قېتىم ئۆزىدىن باشقا ئىلاھ بولمىغان ھاي ۋە قەييۇم بولغان ئاللاھتائالادىن مەغپىرەت تىلىسە، ئۇ مەغپىرەت قىلىنىدۇ.» (ئەخمەد بىن ھەنبەل، مۇسنەد، 3ـ جىلد، 10)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

هُوَ الْحَيُّ لَا إِلَهَ إِلَّا هُوَ فَادْعُوهُ مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ الْحَمْدُ لِلَّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ

**(ئۇلارغا ئېيتىلىدۇ) «بۈگۈن پەرياد قىلماڭلار، ھەقىقەتەن سىلەر بىزنىڭ ياردىمىمىزگە ئېرىشەلمەيسىلەر.»** (مۆمىنۇن سۈرىسى، 65ـ ئايەت)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆڭلىنى بىر نەرسە يېرىم قىلسا، شۇ دۇئانى ئوقۇيتتى:

يَا حَيُّ يَا قَيُّومُ بِرَحْمَتِكَ أَسْتَغِيثُ

«ئەي تىرىك بولغان، ئەي قەييۇم بولغان رەببىم! رەھمىتىڭ نامىدا ياردىمىڭنى تەلەپ قىلىمەن.» (تىرمىزى دەئاۋەت، 91)

ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ:

«بەدىر ئۇرۇشى باشلانغاندا بىر ئاز ئۇرۇشتۇم. كېيىن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كەلدىم. نېمە قىلىۋاتقانلىقىغا قاراپ باقاي دېدىم. سەجدىدە مۇنداق دېدى:

«ئەي ھاي، ئەي قەييۇم بولغان ئاللاھىم! رەھمىتىڭ بىلەن ساڭا سېغىنىمەن، ماڭا ياردەم قىلغىن!»

ئۇ يەردىن ئايرىلىپ يەنە بىر ئاز ئۇرۇشتۇم. تەكرار كەلدىم، ئۇ تېخىچە سەجدىدە تۇرۇپ:

«ئەي قەييۇم بولغان ئاللاھىم! رەھمىتىڭگە سېغىنىمەن، ماڭا ياردەم قىلغىن!» دەپ يالۋۇرۇۋاتاتتى.

مەن تەكرار ئۇرۇشقا ماڭدىم. بىر ئازدىن كېيىن يەنە كەلدىم. تېخىچە ئەينى ھالەتتە داۋام قىلىۋاتاتتى. ئاللاھ نۇسرەت بەرگۈچە بۇ ھالەتتە يالۋۇردى.» دېگەن.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ:

اعْلَمُوا أَنَّ اللهَ يُحْيِي الْأَرْضَ بَعْدَ مَوْتِهَا قَدْ بَيَّنَّا لَكُمُ الْآيَاتِ لَعَلَّكُمْ تَعْقِلُونَ

**«بىلىڭلاركى، ئاللاھ زېمىننى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلدۈرىدۇ (يەنى قاقاس، قۇرغاق زېمىننى يامغۇر بىلەن كۆكەرتىدۇ)، بىز ھەقىقەتەن سىلەرنى چۈشەنسۇن دەپ سىلەرگە (كامالى قۇدرىتىمىزنى كۆرسىتىدىغان) دەلىللەرنى**

**بايان قىلدۇق.»** (ھەدىد سۈرىسى، 17-ئايەت) دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسىگە مۇناسىۋەتلىك قىلىپ مۇنداق دېگەن:

«يەرنىڭ يامغۇر بىلەن تىرىلدۈرۈلىشى كۆزگە كۆرۈلىدىغان ئىبرەتتۇر. ئەمما ئايەتتە شۇ مەناغىمۇ ئىشارەت قىلىنغان: ئاللاھ قەلبلەرنى كىر ۋە قاتتىقلىقتىن كېيىن يۇمشىتىدۇ، (تەۋھىد ھەققىدە) مۇتمەئىن (رازى بولغان) ۋە (رەببىگە) يۈلىنىدىغان قىلىدۇ. ئۆلگەن قەلبلەرنى ئىلىم ۋە ھېكمەت بىلەن تىرىلدۈرىدۇ.»



**ئىلىم:** ئاللاھ ئىلىم ئىگىسىدۇر. ئۇنىڭ ئىلمى ھەممە نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. ئۇنىڭ ئىلمىنىڭ سىرتىدا قالغان بىر نەرسە يوقتۇر. ئۇ بولغان، بولىدىغان ھەر نەرسىنى ھەققى بىلەن بىلىدۇ. ئۇنىڭ ئۇچۇن مەخپىي ياكى سىر مەۋجۇت ئەمەس. ھەر نەرسە ئۇنىڭغا ئايان ۋە ئاشكارىدۇر. ئىنسان ئوغلىغا بېرىلگەن پۈتۈن بىلىملەر بۇ سۈپەتتىن بىر كىچىك پارچە (ئەڭ كىچىك بىر زەررە)دىن ئىبارەت، بەلكى بۇنىڭدىنمۇ كىچىكتۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا:

إِنَّ اللهَ لاَ يَخْفَىَ عَلَيْهِ شَيْءٌ فِي الأَرْضِ وَلاَ فِي السَّمَاء

**«شۈبھىسىزكى، يەردە ۋە ئاسماندا ھېچ بىر نەرسە ئاللاھتىن مەخپى ئەمەس.»** (ئال-ئىمران سۈرىسى، 5-ئايەت)

قُلْ إِن تُخْفُواْ مَا فِي صُدُورِكُمْ أَوْ تُبْدُوهُ يَعْلَمْهُ اللهُ وَيَعْلَمُ مَا فِي السَّمَاوَاتِ وَمَا فِي الأَرْضِ وَاللهُ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ

**«ئېيتقىنكى، دىلىڭلاردىكىنى مەيلى يۇشۇرۇڭلار، مەيلى ئاشكارىلاڭلار، ئاللاھ ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ. ئاللاھ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىمۇ بىلىپ تۇرىدۇ. ئاللاھ ھەر نەرسىگە قادىردۇر.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 29-ئايەت)

وَهُوَ اللهُ فِي السَّمَاوَاتِ وَفِي الأَرْضِ يَعْلَمُ سِرَّكُمْ وَجَهرَكُمْ وَيَعْلَمُ مَا تَكْسِبُونَ

**«ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا (ئىبرەت قىلىنىشقا تېگىشلىك) ئاللاھ ئەنە شۇدۇر، ئۇ سىلەرنىڭ يۇشۇرۇن ۋە ئاشكارا ئىشىڭلارنى، (ياخشى-يامان) قىلمىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ.»** (ئەنئام سۈرىسى، 3-ئايەت)

يَعْلَمُ مَا بَيْنَ أَيْدِيهِمْ وَمَا خَلْفَهُمْ وَلاَ يُحِيطُونَ بِشَيْءٍ مِّنْ عِلْمِهِ إِلاَّ بِمَا شَاء

**«ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئالدىدىكى (يەنى دۇنيادا قىلغان)، كەينىدىكى (يەنى ئۇلار ئۇچۇن ئاخىرەتتە تەييارلىغان) ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرىدۇ.»** دېگەن. (بەقەرە سۈرىسى، 255-ئايەت)

بۇ سەۋەپتىن كۆپلىگەن غەيبى ھەقىقەتلەردە «ئاللاھۇ ئەئلەم» (ئەڭ ياخشى بىلىدىغان ئاللاھتۇر) دېيىش كېرەك.

چۈنكى ئىنساننىڭ بىلىمى بۈيۈك ۋە چەكسىز كائىناتتا بەلكى ئوكياندىن بىر تامچە، يىڭنە ئۇچىدىن كىچىك بولىدۇ. بۇ ھەقتە قۇرئانى-كەرىمدە:

سوَمَا أُوتِيتُم مِّن الْعِلْمِ إِلاَّ قَلِيلاً

**«سىلەرگە ئىلىمدىن ناھايىتى ئاز بىر نېسۋە بېرىلدى.»** دېيىلگەن. (ئىسرا سۈرىسى، 85-ئايەت)

ئىنسان ئوغلىغا پەۋقۇلئاددە قابىلىيەتلەر بېرىلىش بىلەن بىرلىكتە، كۆپلىگەن مەسىلىلەردە ئالدىغا بەشەر ئىلمى يېشەلمەيدىغان سىرلار ئوتتۇرىغا چىققان. بۇنىڭ ھېكمىتى بەندىنىڭ ئاجىزلىقىنى بىلىشى ۋە ئاللاھقا موھتاجلىقىنى ئىدراك قىلىپ، ئۇنىڭ ئىلمىگە تەسلىم بولۇشى ئۈچۈندۇر. ئايەتتە:

وَعَسَى أَن تَكْرَهُواْ شَيْئاً وَهُوَ خَيْرٌ لَّكُمْ وَعَسَى أَن تُحِبُّواْ شَيْئاً
وَهُوَ شَرٌّ لَّكُمْوَاللهُ يَعْلَمُ وَأَنتُمْ لاَ تَعْلَمُونَ

**«سىلەرگە جىھاد پەرز قىلىندى، ھالبۇكى سىلەر ئۇنى ياقتۇرمايسىلەر، سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرماسلىقىڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر، سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرۇشۇڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن زىيانلىقتۇر. (سىلەرگە نېمىنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى) ئاللاھ بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر، (شۇنىڭ ئۈچۈن) ئاللاھ بۇيرۇغانغا ئالدىراڭلار.»** دېيىلگەن . (بەقەرە سۈرىسى، 216-ئايەت)

ئەمىلىيەتتە ئىنسان ئوغلى ھېكمىتىنى بىلمىگەن بىر قىسىم بالا-قازا سۈرىتىدىكى مۇسىبەتلەرگە دەسلەپ كۆڭلى يېرىم بولىدۇ. ئۇنىڭدا يوشۇرۇنغان رەھمەتنى كۆرەلمەيدۇ. بەزى ۋاقىتلاردا لۇتۇپ سۈرىتىدىكى تەجەللىلەرگە ئۆزىنى بېرىپ، ئۇنىڭ ئىچىدە مەخپى قالغان مۇسىبەتنى پەرق قىلالمايدۇ. رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئارىلىرىدا سالىھ بىر زات بولغان بىر قەبىلە بار ئىكەن. بۇ قەبىلە ئۇ زاتنىڭ نەسىھەتلىرىنى ئاڭلاپ ھايات كەچۈرىدىكەن. بۇ قەبىلە بىر كۈنى ئەتىگەن تۇرغان ۋاقتىدا مەھەللىدىكى بارلىق ئىتلارنىڭ ئۆلۈپ

كەتكەنلىكىنى كۆرۈپتۇ. بۇلار دەرھال ئۇ سالىھ زاتنىڭ يېنىغا بېرىپ ئەھۋالنى بايان قىلىپتۇ. ئۇ زات بىر ئاز تەپەككۇر قىلغاندىن كېيىن تەۋەككۇل بىلەن:

«ئۇلارنىڭ ئۆلۈمى ئۇمىد قىلىمەنكى، سىلەر ئۈچۈن بىر قۇتۇلۇشتۇر» دەپتۇ.

ئەتىسى ئاخشىمى مەھەللىدىكى بارلىق خورازلار ئۆلۈپ كېتىپتۇ. ئۇلار يەنە بۇ زاتقا كېلىپ ئەھۋالنى بايان قىلىپتۇ. بۇ زات ئۇلارغا يەنە:

«ئۇلارنىڭ ئۆلۈمى ئۇمىد قىلىمەنكى، سىلەر ئۈچۈن بىر قۇتۇلۇشتۇر» دەپتۇ، بۇ جاۋابتىن كېيىن ئارىسىدىن بىرسى:

- ئەپەندىم، ئىتلار قاراۋۇللىرىمىز، خورازلار بىزنىڭ مۇئەززىنلىرىمىز ئىدى. بۇلارنىڭ ئۆلۈمىدە بىز ئۈچۈن قانداق پايدا بولىدۇ؟ - دەپ سوراپتۇ. ئۇ سالىھ زات:

**- جىمى سىر ۋە مەخپىيەتلىكنى بىلىدىغان ئاللاھتائالادۇر. ئەلۋەتتە بۇ ھادىسىنىڭ ئىچىدە بىزنىڭ ئەقلىمىز يەتمەيدىغان بىر ھەقىقەت يۇشۇرۇنغان بولۇشى مۇمكىن** - دەپتۇ.

بۇنىڭدىن بىر كۈن كېيىنكى كېچىدە قەبىلىدە ھېچ كىمنىڭ ئۆيىدە ئوت يانماپتۇ. ھەممە ئادەم: «ئەجىبا بىزگە قانداق بىر بالا-قازا كەلدى؟» دەپ ئويلاشقا باشلاپتۇ. لېكىن ئەتىگەن ئورنىدىن تۇرغان ۋاقتىلىرىدا بۇ مەسىلە ئايدىڭلىشىپتۇ. ئاخىرقى كېچىدە ئۇ ئەتراپنى دۈشمەن بېسىپ، شەھەرنى بۇلاڭ-تالاڭ قىلىپ، بۇ قەبىلىنىڭ ئەتراپىغىمۇ كەلگەن ئىكەن. دۈشمەنلەر ئىتنىڭ قاۋىغىنى، خورازنىڭ چىللىغىنىنى ئاڭلىمىغانلىقى، بىرەر ئوت شولىسىنىمۇ كۆرمىگەنلىكى ئۈچۈن ئۇ يەردىكىلەرنى كۆرمەي كېتىپ قالغان، شۇنىڭ بىلەن بۇ قەبىلە خەلقى بۇلاڭ-تالاڭ ۋە قەتلىئامدىن ساق قالغان ئىكەن.

بۇنىڭغا ئوخشاش ئىنساننىڭ ئىلمىنىڭ ئازلىقى ۋە پالاكەت كۆرۈلگەن بىر لۇتۇفنى ئىبراھىم ھەققى ھەزرەتلىرى مۇنداق بېيتلەر بىلەن تەسۋىرلەيدۇ:

دېمە شۇ نېمە ئۈچۈن شۇنداق،
يېرىگە قاراپ بولۇر شۇنداق.
نەتىجىسىنى كۈتۈپ تۇر.

مەۋلام (ئاللاھ)خالىغىنى قىلار،
نېمە قىلسا گۈزەل قىلار!

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«بەندە كېسەل بولغان ۋاقىتتا ئاللاھتائالا ئۇنىڭغا ئىككى پەرىشتە ئەۋەتىپ، ئۇلارغا: «بېرىپ قاراپ بېقىڭلار، بەندەم ياردەمچىلىرىگە نېمە دەيدۇ؟ تىڭشاڭلار» دەپ ئەمىر قىلىدۇ.

ئەگەر ئۇ بەندە پەرىشتىلەر كەلگەن ۋاقىتتا ئاللاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتسا، ئۇلار بۇنى ھەممە نەرسىنى ياخشى بىلىدىغان ئاللاھقا يۈكسەلدۈرىدۇ. (پەرىشتىلەرنى پەقەتلا بەندىسىنىڭ ئەمىلىگە شاھىت بولسۇن دەپ ئەۋەتكەن) ئاللاھتائالا:

«بەندەمنىڭ روھىنى ئالسام، جەننەتكە قويۇش بەندەمنىڭ مېنىڭ ئۈستۈمدىكى ھەققى بولدى. ئەگەر شىپا بەرسەم، ئۇنىڭ بەدىنىنى تېخىمۇ گۈزەل بىر بەدەنگە، قېنىنى تېخىمۇ ياخشى بىر قانغا ئالماشتۇرۇشۇم، گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلىشىم ئۈستۈمگە ھەققى بولدى» دەيدۇ.

بۇ ھەدىس-شەرىپتە بىز ئۈچۈن زاھىردا (تاشقى كۆرۈنۈشتە) كۆڭلىمىزنى يېرىم قىلىدىغان بىر قىسىم ھادىسىلەرنىڭ پەقەتلا ئىلاھى بىر ئىمتىھان بولۇپ تەقدىر قىلىنغانلىقى، بۈيۈك مۇكاپاتلارنىڭ يوشۇرۇنغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

تارىختا بۇنداق زاھىردا بالا-قازا كۆرۈنۈپ، ئەمىلىيەتتە لۇتۇف بىلەن نەتىجىلەنگەن ھادىسىلەر بولغىنىدەك، بەزىدە بۇنىڭ ئەكسىمۇ مەيدانغا كەلگەن. لۇتۇپ دەپ ئويلىغان بەزى ئىشلار مۇسىبەت بىلەن نەتىجىلەنگەن. مەسىلەن: ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى قوبۇل قىلمىغان ئاد قەۋمى ئۈستىگە كېلىۋاتقان ئازاب بۇلۇتىنى كۆرگەندە ئۇلارنى رەھمەت بۇلۇتى دەپ ئويلىغان. لېكىن باشلىرىغا بۇ بۇلۇتلاردىن يامغۇرنىڭ ئورنىغا تاش يېغىشقا باشلىشى بىلەن ھەقىقەتنى تونۇپ يەتكەن.لېكىن بىر پايدىغا ئېرىشەلمىگەن.

شۇڭا ئىنسان: «بىز بىلمەيمىز، لېكىن ئاللاھ بىلىدۇ» دېگەن چۈشەنچە بىلەن ئاللاھنىڭ ئىلمىغا تەسلىم بولۇشى كېرەك. بۇ تەسلىمىيەت شۈبھىسىزكى، مەرىپەتۇللاھ يەنى ئاللاھنى يېقىندىن بىلىش بىلەن مۇمكىندۇر. چۈنكى ھەر قانداق بىر ئىلىم بۇ ھەقتىكى جاھالەت كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان يامان ئاقىۋەتلەرنى بىر تەرەپ قىلىشقا ئاجىز قالىدۇ. يەنە بىر قىسىم ساۋاتسىز ئادەملەر باركى، مەرىپەتۇللاھنىڭ بەرىكىتى بىلەن ئاللاھتائالا تەرىپىدىن خۇسۇسى لۇتۇفلارغا نائىل بولىدۇ.

بۇ ھەقتە يۇنۇس ئەمرە ھەزرەتلىرى ھەقىقى ئىلمىنىڭ مەرىپەتۇللاھ ئىكەنلىكىنى ئىشارەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

يىگىرمە توققۇز بوغۇمنى،<br>ئوقۇيسەن باشتىن ئاياققىچە.<br>سەن ئېلىف (ا) دەيسەن خوجا،[17]<br>مەنىسى ئۇنىڭ نېمىدۇر؟

17. خوجا: مۇئەللىم، ئۇستاز

ئىلىم ئىلىم بىلمەكتۇر،
ئىلىم ئۆزىنى بىلمەكتۇر
سەن ئۆزەڭنى بىلمىسەڭ،
بۇ قانداق ئوقۇماقتۇر؟

ئاللاھ ئۆز ئىلمى ئالدىدا بەشەرنىڭ بۇ ھالىنى شۇ ئايەتتە مۇنداق بايان قىلغان:

وَمَا تَدْرِي نَفْسٌ مَّاذَا تَكْسِبُ غَداً

**«ھېچ بىر ئادەم ئەتە نېمە قىلىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ.»** (لوقمان سۈرىسى، 34-ئايەت)

قُلْ إِنَّمَا الْعِلْمُ عِندَ اللهِ وَإِنَّمَا أَنَا نَذِيرٌ مُّبِينٌ

**ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا ئېيتقىنكى، (بۇ ھەقتىكى) ئىلىم (يەنى قىيامەتنىڭ قاچان بولۇشى) ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىدۇر.** (مۇلك سۈرىسى، 26-ئايەت)

ئىلىم ئاللاھ نەزىرىدىكى ئىلىمدۇر. مۇتلەق مەنادا ئىلىم ئاللاھقا ئائىتتۇر. ئۇنىڭ ئىلمى ھەممە نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. ئىلاھى ئىلىم بۇ جەھەتتىن ئەينەككە ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدا ئەكس ئەتكەنلەر قانچىلىك ئۆزگەرسىمۇ ئەينەك ھەممىسنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ۋە ھەر قانداق ئۆزگىرىشكە ئۇچرىمايدۇ.

ئىلاھى ئىلىم تىرىشچانلىق بىلەن قولغا كېلىدىغان ئىلمىنىڭ مەھسۇلى ئەمەستۇر. شۇ كائىناتتا كۆرۈلىدىغان ئەقىل ۋە ئىرادە ئېرىشەلمەيدىغان دەرىجىدە نازۇك، ئىنچىكە نىزاملىق ئالەم ئاللاھتائالانىڭ قانچىلىك چەكسىز ئىلىم ئىگىسى ئىكەنلىكىنىڭ كۈچلۈك دەلىللىرىدىن بىرىدۇر. كائىناتتا ئىنسان ئوغلى كىچىك بىر كەشپىياتنى سان-ساناقسىز ئادەم ۋە كۆپ ۋاقىت سەرپ قىلىش ئارقىلىق قولغا كەلتۈرۈۋاتىدۇ. مەسىلەن: كۈنىمىزدە كۆپ تارقالغان يانفون ئارقىلىق ئالاقىلىشىش، ئىنسان تەرىپىدىن ئىجاد قىلىنىپ كۆپ ۋاقىت ۋە كۆپلىگەن تەجرىبىلەرنىڭ سىناق قىلىنىشىدىن كېيىن ئوتتۇرىغا چىققان. باشقا تەرەققىياتلارمۇ شۇنداقتۇر. ھالبۇكى، كەشپىيات، ئىجادىيەتلەر تېخى يېشەلمىگەن چەكسىز سىرلار ئاللاھنىڭ كائىناتنىڭ نىزامىغا قىسقا ۋاقىتتا ئورۇنلاشتۇرغان ئىلاھى ئىلمىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىدۇر. بۇ ھەقىقەتنى خاتىرلىتىش ئۈچۈن ئاللاھتائالا ئىنسان ئوغلىغا مۇنداق دەيدۇ:

أَلَايَعْلَمُ مَنْ خَلَقَ وَهُوَ اللَّطِيفُ الْخَبِيرُ

**«ئى ئىنسانلار ياراتقان ئاللاھ ھېچ بىلمەمدۇ؟ شۈبھىسىز، ئاللاھ ھەر نەرسىنى بىلگۈچىدۇر.»** (مۈلك سۈرىسى، 14-ئايەت)

**سەمى**: ئاللاھ ھەر نەرسىنى ئىشتكۈچىدۇر. ئۇنىڭ ئىشتىشى بىزنىڭ ئىشتىشىمىزغا ئوخشىمايدۇ. ئۇنىڭدىن مەخپىي قالىدىغان بىر نەرسە يوقتۇر. ھەتتا مەشھۇر بولغان بىر سۆزدە دېيىلگىنىدەك، قارا تاش ئۈستىدە ئاۋازسىز مېڭىۋاتقان بىر چۈمۈلىنىڭ ئاياق ئاۋازىنىمۇ ئىشىتىدۇ. ئىشتىش سۈپىتى بولغان بارلىق جانلىقلار ئاللاھتائالانىڭ بۇ سۈپىتىنىڭ تەجەللىسى سايىسىدا ئىشىتىدۇ. بۇلاردىن بۇ تەجەللى سۈپىتى ئېلىنغان ۋاقتىدا ھېچ بىر نەرسىنى ئاڭلىيالمايدۇ. بۇنىڭ مىساللىرى كۆپتۇر.

ئاللاھ سەمى سۈپىتىنى بەسار سۈپىتى بىلەن بىرلىكتە قۇرئانى-كەرىمدە كۆپ يەرلەردە زىكىر قىلىپ، ئىنسان ئوغلىغا ئىلاھى نازارەتچىلىكنى خاتىرلىتىپ، بەشەرنىڭ سىراتى مۇستەقىمدىن ئايرىلماسلىقنى پەرمان قىلىدۇ.

**بەسار**: ئاللاھنىڭ كۆرۈشىمۇ باشقا سۈپەتلىرىگە ئوخشاش ئىلاھى سۈپىتىنىڭ دائىرىسىدە بولىدۇ. ئو ھەر نەرسىنى كۆرىدۇ. ئۇ ئەل-بەسىردۇر. ئۇنىڭ نەزىرىدە مەخپىي قالغان بىر نەرسە يوقتۇر. يەنە مەشھۇر بىر تەبىردە، ئۇ قاراڭغۇ كېچىدە قارا تاشنىڭ ئۈستىدە مېڭىۋاتقان قارا چۈمۈلىنىمۇ كۆرىدۇ.

**ئىلىم**، **سەمى**، **بەسار** سۈپەتلىرىنىڭ بەشەرگە تەلىم بېرىلىشىدىكى ھېكمەتنى جالالىددىن رۇمى مۇنداق ئىپادىلىگەن:

«ئاللاھ ئىنسان قورقسۇن، پىتنە-پاسات چىقارمىسۇن، بوزغۇنچىلىقتا ئىنتىلمىسۇن دەپ ئۆزىنىڭ ئالىم، يەنى ھەممە نەرسىنى ياخشى بىلگۈچى ئىكەنلىكىنى بىلدۈردى.»

«ناچار، كۇپۇر سۆزلەرگە ئېغىزىنى ئېتىۋالسۇن دەپ ئۆزىنىڭ سەمى يەنى ئىشتكۈچى ئىكەنلىكىنى بىلدۈردى.»

«مەخپىي، ناچار ئىشلارغا ئارىلىشىپ قالمىسۇن دەپ بەسىر، يەنى ھەممە نەرسىنى كۆرگۈچى ئىكەنلىكىنى بىلدۈردى.» ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە بەندىلىرىنىڭ مەسئۇلىيىتىنى مۇنداق بايان قىلغان:

وَلاَ تَقْفُ مَا لَيْسَ لَكَ بِهِ عِلْمٌ إِنَّ السَّمْعَ وَالْبَصَرَ وَالْفُؤَادَ كُلُّ أُولٰئِكَ كَانَ عَنْهُ مَسْؤُولاً

**«بىلمەيدىغان نەرسەڭگە ئەگەشمە (يەنى بىلمىگەننى بىلدىم، كۆرمىگەننى كۆردۈم، ئاڭلىمىغاننى ئاڭلىدىم دېمە)، (ئىنسان قىيامەت كۈنى) قۇلاق، كۆز، دىل (يەنى سەزگۈ ئەزالىرى)نىڭ قىلمىشلىرى ئۈستىدە ھەقىقەتەن سوئال-سوراق قىلىنىدۇ.»** (ئىسرا سۈرىسى، 36-ئايەت)

بۇ مەسئۇلىيەتنى نىيازى مىسرى مۇنداق مىسرالارغا تۆككەن:

بىر كۆز باركى، ئۇنىڭ ئىبرەت نەزىرى بولمىسا،
دۈشمىنى بولۇر ئىگىسىنىڭ باشى ئۈستىدە.

قۇلاق نەسھەت ئالمىسا ھەر ئاڭلىغىنىدىن،
ئات ئۇنىڭغا ئوق دەرھال ئۇنىڭ تۆشۈكىدىن.

بىر تىل ئاللاھ زىكرى بىلەن مەشغۇل بولمىسا،
ئاتاپ يۈرمە ئۇ گۆش پارچىسىنى تىل دەپ.

قىيامەت كۈنى غاپىل بەندىلەرگە شۇنداق بىر خىتاب كېلىدۇ:

«ئەي بەندە، سەن بىزنى دۇنيادا تونۇدىڭمۇ-تونۇمىدىڭمۇ؟ ئەگەر تونۇمىغان بولساڭ نېمىشقا تونۇش دەۋاسى قىلىسەن؟ ئەگەر تونىغان بولساڭ، تونىغاندىن كېيىن قىلغان ئىشىڭ مۇشۇمۇ؟»

بۇ ئىپادىنى بايان قىلغان نەقشىبەندى ھەزرەتلىرى مۇنداق دەيدۇ:

«ئەي قورقۇنچىسى بولمىغان ئادەم! يالغۇز يەرلەردە قىلغىنىڭنى ئەگەر مەرت بولساڭ بازارنىڭ ئوتتۇرىسىدا قىلغىنىكى، سېنىڭ خەلقتىنمۇ ياكى خالىقتىنمۇ قورققانلىقىڭ ئايان بولسۇن. ئەگەر خالىقتىن قورقساڭ ھەر يەردە قورقىسەن!»

ھەقىقى مۇسۇلمان مەخپىي، ئاشكارا، ھەر زامان، ھەر ماكاندا بۇ ئىلاھى سۈپەتلەرنىڭ نازارىتىدە تۇرۇۋاتقانلىقىنىڭ ئىدراكى ئىچىدە بولىدۇ.

بىر كېچە ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەدىنە كوچىلىرىنى چارلاۋاتاتتى. بىر يەرگە كەلگەندە توختاپ قالدى. ئالدىدىن ئۆتۈۋاتقان ئۆيدىن سىرتقا قەدەر ئاڭلىنىۋاتقان ئانا بىلەن قىزنىڭ ئاۋازى دىققىتىنى تارتتى. ئانا قىزىغا:

- قىزىم، ئەتە ساتىدىغان سۈتكە بىر ئاز سۇ قوشقىن. قىز:

- ئانا، خەلىپە سۈتكە سۇ قوشۇشنى چەكلىگەنغۇ؟. ئانا قىزىنىڭ گېپىگە ئاچچىقى كېلىپ:

- قىزىم، كېچىنىڭ بۇ ۋاقتىدا خەلىپە سۈتكە سۇ قوشقانلىقىمىزنى نەدىن بىلسۇن؟

قەلبى ئاللاھتىن قورقىدىغان بۇ قىز ئانىسىنىڭ سۈتكە سۇ قوشۇش ھىيلىسىنى قوبۇل قىلالماي:

- ئانا خەلىپىنىغۇ كۆرمەيدۇ دەيلى، بىراق ئاللاھمۇ كۆرمەمدۇ؟ بۇ ھىيلىمىزنى ئىنسانلاردىن يوشۇرۇش ئاسان، ئەمما ھەر نەرسىنى كۆرۈپ تۇرغان ئاللاھتىن يوشۇرۇش مۇمكىنمۇ؟

راببانى ھەقىقەتلەرگە ئىگە بولغان بۇ قىزنىڭ ئاللاھ قورقۇسىدا ئانىسىغا بەرگەن جاۋابى ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى ھاياجانلاندۇردى. ئەمرۇل مۆئمىنىين

ئۇنى ئادەتتىكى بىر سۈتچى ئايالنىڭ قىزى ئەمەس، بەلكى قەلبىدىكى تەقۋاسى بىلەن تاللانغان ئىنسان دەپ قارىدى. قىزنى ئوغلىغا كېلىن قىلدى. بەشىنچى خەلىپە دەپ ئاتالغان مەشھۇر ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز بۇ قىزنىڭ نەسلىدىن دۇنياغا كەلدى.

شۇڭا ھەر ۋاقىت ئاللاھنىڭ نازارىتى ئاستىدا ئىكەنلىكىمىزنى بىلىپ ياشىشىمىز كېرەك. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن:

لاَ تُدْرِكُهُ الأَبْصَارُ وَهُوَ يُدْرِكُ الأَبْصَارَ وَهُوَ اللَّطِيفُ الْخَبِيرُ

**«كۆز ئاللاھنى كۆرمەيدۇ، ئاللاھ كۆزلەرنى كۆرۈپ تۇرىدۇ، ئاللاھ (بەندىلىرىگە) مېھرىباندۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر.»** (ئەنئام سۈرىسى، 103- ئايەت)



**ئىرادە**: ئاللاھتائالانىڭ خالىغىنى بولىدۇ. نىمىنى خالىسا شۇنى قىلىدۇ. بىر نەرسىنىڭ ھاسىل بولۇشى ئۈچۈن پەقەتلا ۋۇجۇدقا كەل ئەمرى كۇپايە قىلىدۇ ۋە ئۇ نەرسە دەرھال ۋۇجۇدقا كېلىدۇ. ھاسىل بولغان نەرسىنىڭ ھېكمىتى سورالمايدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

بَدِيعُ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ وَإِذَا قَضَى أَمْراً فَإِنَّمَا يَقُولُ لَهُ كُن فَيَكُونُ

**«ئاللاھ ئاسمان ۋە زېمىننى يوقتىن بار قىلغۇچىدۇر. بىر ئىشنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈشنى ئىرادە قىلسا. «ۋۇجۇتقا كەل» دەيدۇ- دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ.»** (بەقەرە سۈرىسى،117- ئايەت)

وَهُوَ الْقَاهِرُ فَوْقَ عِبَادِهِ وَهُوَ الْحَكِيمُ الْخَبِيرُ

**«ئاللاھ بەندىلىرىنىڭ ئۈستىدە قاھىردۇر (يەنى ئاللاھ بەندىلىرىنى تىزگىنلەپ تۇرغۇچىدۇر)، ئۇ ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر.»** (ئەنئام سۈرىسى، 18-ئايەت)

قُلِ اللَّهُمَّ مَالِكَ الْمُلْكِ تُؤْتِي الْمُلْكَ مَن تَشَاء وَتَنزِعُ الْمُلْكَ مِمَّن تَشَاء
وَتُعِزُّ مَن تَشَاء وَتُذِلُّ مَن تَشَاء بِيَدِكَ الْخَيْرُ إِنَّكَ عَلَىَ كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ

**«ئېيتقىنكى، پادىشاھلىقنىڭ ئىگىسى بولغان ئى ئاللاھ! خالىغان ئادەمگە پادىشاھلىقنى بېرىسەن، خالىغان ئادەمدىن پادىشاھلىقنى تارتىپ ئالىسەن، خالىغان ئادەمنى ئەزىز قىلىسەن، خالىغان ئادەمنى خار قىلىسەن، ھەممە ياخشىلىق (نىڭ خەزىنىسى يالغۇز) سېنىڭ قولۇڭدىدۇر. سەن ھەقىقەتەن ھەممىگە قادىرسەن.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 26-ئايەت)

بۇ ئايەت-كەرىملەر كۆرسىتىدۇكى، ئاللاھ يېگانە فائىلى مۇختاردۇر، ھەر قانداق ھەرىكەت ئۇنىڭ ئىرادىسىگە باغلىقتۇر. قىسقىسى:

«ئاللاھنىڭ خالىغىنى بولىدۇ، خالىمىغىنى بولمايدۇ».

بۇ جەھەتتىن ئاللاھ رازى بولىدىغان ئىشلار ئۇنىڭ مۇرادى بىلەن ئوتتۇرىغا چىققىنىدەك، رىزاسى بولمايدىغان ئىشلارنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشمۇ ئۇنىڭ ئىمتىھانى ئۈچۈن يەنە ئۇنىڭ ئىلاھى رۇخستى بىلەن بولىدۇ.

بۇ جەھەتتىن ھەر نەرسىدە ئايەت-كەرىمىدىكى تەبىرى بىلەن«ئىنشائە» يەنى «ئۇ خالىسا ۋە رۇخسەت قىلسا» دېگەن شەرت بار. بۇ شەرتكە پۈتۈن جانلىقلار، ئىنسان، جىن ھەتتا پەيغەمبەرلەرمۇ كىرىدۇ. بۇنىڭ بىر ئالامىتىنى بىۋاستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىدا ئۈممەتكە ئۆرنەك بولۇشى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقارغان.

بىر توپ بەدەۋى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، بىر قىسىم نەرسىلەرنى سورىغان. پەيغەمبىرىمىز سورالغان سوئاللارغا مۇناسىۋەتلىك بىر ۋەھيى ئالمىغانلىقى سەۋەبىدىن ئاخشاملىققا بىر ۋەھيى كېلىپ قالار دېگەن ئۈمىدتە، بەدەۋىلەرگە:

-ئەتە كېلىڭلار، جاۋابىنى بېرىمەن. - دېگەن.

لېكىن بۇ سۆزنى سۆزلىگەن ۋاقتتا «ئىنشائاللاھ» يەنى ئاللاھ خالىسا، دېگەن كەلىمىنى دېمىگەنلىكى ئۈچۈن، ئىلاھى ۋەھيى تولۇق 15 كۈن ئۈزۈلۈپ قالغان. بۇ ئۈزۈن كۈتۈشتىن كېيىن نازىل بولغان تۆنجى ئايەت-كەرىمە شۇ بولغان:

وَلَا تَقُولَنَّ لِشَيْءٍ إِنِّي فَاعِلٌ ذَلِكَ غَداً إِلَّا أَن يَشَاءَ اللهُ وَاذْكُر رَبَّكَ
إِذَا نَسِيتَ وَقُلْ عَسَى أَن يَهْدِيَنِ رَبِّي لِأَقْرَبَ مِنْ هَذَا رَشَداً

**«سەن بىرەر ئىشنى قىلماقچى بولساڭ، «ئەتە ئۇ ئىشنى چوقۇم قىلىمەن» دېمەي، (خۇدا خالىسا) دېگەن سۆزنى قوشۇپ دېگىن. (خۇدا خالىسا) دېگەن سۆزنى ئۇنۇتقان ۋاقتىڭدا ئاللاھنى زىكىر قىل ۋە ئۈمىد قىلىمەنكى رەببىم مېنى توغرىغا تېخىمۇ يېقىن بولغىنىغا ئېرىشتۈرىدۇ. دېگىن»** (كەھف سۈرىسى، 23- ئايەت)

بۇ ئايەت كۆرسىتىدۇكى، ئىنساننىڭ ئارزۇ قىلغان نەرسىلىرى كۆپ ۋاقىتلاردا ئەمەلگە ئاشمايدۇ. چۈنكى بەشەرنىڭ ئىرادە ۋە قۇدرىتى يېتەرسىز بولغانلىقى ئۈچۈن ھەر خالىغىنىنى قىلالايدىغان قابىلىيەتكە ئىگە ئەمەس. بۇ سەۋەپتىن بەندە ئۆزىنىڭ ئىمكان ۋە قابىلىيىتىنىڭ چېكىنى بىلىپ، ئاللاھنىڭ ئىرادىسىگە ئائىت بولغان ئىشلاردا ھەددىدىن ئاشماسلىقى كېرەك. ئاللاھ ئىنكار، شېرىك، قۇل ھەققى قاتارلىق گۇناھلاردىن باشقا گۇناھلارنى خالىسا ئەپۇ قىلىدىغانلىقى، خالىسا جازالايدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن. يەنى خالىغان بەندىسىنى مەغپىرەت قىلىدۇ، خالىغان بەندىسىنى جازالايدۇ. بۇ ھەقىقەتنى قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق بايان قىلغان:

وَلِلهِ مَا فِي السَّمَاوَاتِ وَمَا فِي الأَرْضِ يَغْفِرُ لِمَن يَشَاءُ وَيُعَذِّبُ
مَن يَشَاءُ وَاللهُ غَفُورٌ رَّحِيمٌ

**«ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ مۈلكىدۇر. ئاللاھ خالىغان كىشىگە مەغپىرەت قىلىدۇ، خالىغان كىشىگە ئازاب قىلىدۇ. ئاللاھ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 129-ئايەت)

مۇتەئەققى زاتلار ئاللاھتائالانىڭ بۇ سۈپىتىنى لايىقىدا ئىدراك قىلىپ، ئۆز ئىرادىسىنى ئۇنىڭ ئىرادىسىگە رام قىلغان. يەنى باشقا ئىشلارغا ئوخشاش بۇ جەھەتتىمۇ ھەقتە پانى بولغان. ئۇنىڭ ئىرادە قىلغان ئىشىنىڭ ناھايىتى توغرا ئىكەنلىكنى بىلىپ، ئەتراپىدىكىلەرنى بۇ يۈنۈلۈشتە مېڭىشقا رىغبەتلەندۈرگەن.

سۇنبۇل سىنان ھەزرەتلىرى بىر كۈنى مۇرىتلىرىدىن:

- ئەۋلادىم، ئەگەر ئاللاھ ساڭا شۇ كائىناتنى باشقۇرىدىغان ھوقۇقنى بەرسە، قانداق قىلىسەن؟ - دەپ سوراپتۇ.

مۇرىتلاردىن ھەر بىرى بىر نەرسە دېيىشكە باشلاپتۇ. بىرسى:

- جىمى كاپىرلارنى يوقۇتىمەن! - دېسە، يەنە بىرى:

- بارلىق ھاراقكەشلەرنى يوقۇتىمەن! - دەپتۇ. يەنە بىرسى:

- بىر تال تاماكا چەككۈچىنى ياشاتمايمەن! - دەپ جاۋاب بېرىپتۇ. مۇرىتلارنىڭ ئارىسىدا تۇرۇۋاتقان ئۆلما مۇسلىھۇددىن ئەپەندى بىر ئېغىز گەپ قىلماي سۈكۈتتە تۇرۇپتۇ. شەيخ ھەزرەتلىرى بۇ قېتىم ئۇنىڭغا قاراپ:

- ئەۋلادىم، سىز قانداق قىلىسىز؟ - دەپ سوراپتۇ. مۇسلىھۇددىن ئەپەندى ئەدەپ بىلەن:

ـ ئەپەندىم، ئاللاھنىڭ ئىرادە ۋە باشقۇرۇشىدا بىر كەمچىلىك بارمىكى، ئۇنىڭدىن غەيرى بىر نەرسە ئويلاي، تەلەپ قىلاي؟! جاۋابىم: ھەر نەرسىنى بورۇنقىسىغا ئوخشاش داۋاملاشتۇرىمەن. ــ دەپتۇ. سۇنبۇل سىنان ھەزرەتلىرى بۇ جاۋابتىن بەك خوش بولۇپ:

ـ ئىش مەركىزىنى تاپتى. ـ دەپتۇ. ئۇ كۈندىن باشلاپ مۇسلىھۇددىن ئەپەندى «مەركەز ئەپەندى» دەپ ئاتىلىپ ئۇستازىدىن كېيىن مەنىۋى ئامانەت ئۇنىڭغا بېرىلىپتۇ.

ئىبراھىم ھەققى ھەزرەتلىرى بۇ ھالەتنى خۇلاسە شەكلىدە ئاللاھقا ھاۋالىسىنى مۇنداق تەسۋىرلىگەن:

ئىشلىرى ھەمىشە فائىقتۇر،[18]
بىر بىرىگە لايىقتۇر،
قانداق قىلسا مۇۋاپىقتۇر.

مەۋلام خالىغىنىنى قىلار،
نىمە قىلسا گۈزەل قىلار.

ۋەللاھى گۈزەل قىپتۇ،
بىللاھى گۈزەل قىپتۇ،
تەللاھى گۈزەل قىپتۇ.

ئاللاھ خالىغىنى قىلار،
نىمە قىلسا گۈزەل قىلار.



**قۇدرەت:** ئۇ ئەبەدىي قۇدرەت ئىگىسىدۇر. ئۇنىڭ ئۈچۈن ھەر قانداق تەسلىك يوقتۇر. بۇ سۈپىتىنى ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە:

«**شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ھەر نەرسىگە قادىردۇر.**» دەپ بايان قىلغان. يەنە بىر ئايەتتە:

إِنَّمَا أَمْرُهُ إِذَا أَرَادَ شَيْئاً أَنْ يَقُولَ لَهُ كُنْ فَيَكُونُ

18. فايىق: يۇقىرى، ئۈستۈن

**«ئۇنىڭ (ئاللاھنىڭ ئەمرى) بىر نەرسىنى خالىغان زامان پەقەت بول دېيىشى يېتەرلىكتۇر. ئۇ نەرسە دەرھال مەيدانغا كېلىدۇ.»** دېگەن. (ياسىن سۈرىسى، 82-ئايەت)

ئاللاھنىڭ «بول» ئەمرى مەيدانغا كەلگەن ۋاقىتتا خالىغان نەرسىسىنىڭ بولماسلىقى ئۇنىڭ قۇدرەت نەزىرىدە مۇمكىن ئەمەستۇر. ئىلاھى قۇدرەتنى ئۆزىمىزنىڭ كۈچى بىلەن سېلىشتۇرساق خاتالاشقان بولىمىز. چۈنكى بىزدىكى كۈچ-قۇدرەت چەكلىك ھەمدە ئۇنىڭ زىددى بولغان ئاجىزيىەت بار. لېكىن ئاللاھنىڭ ئەبەدى قۇدرىتى چەكلىك ئەمەس، ھەمدە ئاجىزيىەتكە ئوخشاش ئىنسانى سۈپەتلەردىن پاك. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەبەدى قۇدرەت ئالدىدا ئاجىز قالمايدىغان ھېچ بىر مەۋجۇتلۇق يوق. بىزنىڭ قۇدرىتىمىز ئاللاھ بەرگەن نىسبەتتە بولىدۇ.

ئۇ قۇدرەتكە قارشى چىققان غاپىللارنىڭ ئېچىنىشلىق ئاقىۋەتلىرى ئىنسانىيەت تارىخىنىڭ پالاكەت ئازاب بەتلىرى بىلەن تولدى. نەمرۇد، فىرئەۋن، قارۇن، ئەبۇ جەھىل ۋە باشقىلىرى ئەرزىمەس ھالەتتە دۇنيادىن كەتتى. ئاللاھ جازالاش ئۈچۈن ئەبەدى ئالەمگە ئالغان ۋاقتىدا ئۇلارغا تەقدىر قىلغان ئۆلۈمۇ مەسخىرە ماھىيىتىدە بولدى. بولۇپمۇ ئىلاھلىق دەۋاسى قىلغان نەمرۇدنىڭ ئۇرۇق، ئاقساق بىر چىۋىن تەرىپىدىن مەغلۇپ قىلىنىشى ئىلاھى قۇدرەت ھەققىدە دىققەتنى جەلپ قىلىدىغان بىر مەنا ئىپادىلەيدۇ. قۇشۇندىكى پىللارغا ئىشىنىپ، كەبىنى يىقىشقا جۈرئەت قىلغان ئەبرەھە ۋە ئەسكەرلىرىنىڭ ئەبابىل قۇشلىرى تەرىپىدىن ھالاك قىلىنىشمۇ ئايرىم بىر ئىبرەتتۇر.

ھەزرىتى مەۋلانا مۇنداق دەيدۇ:

« دۇنيا سېنىڭ نەزەرىڭدە قانچىلىك بۈيۈك، چەكسىز كۆرۈنسىمۇ شۇنى بىلىشىڭ كېرەككى، ئىلاھى قۇدرەت ئالدىدا زەررىچىلىك بۈيۈك ئەمەس. كۆزۈڭنى ئېچىپ قاراپ باق. بىر يەر تەۋرەش، بىر شاۋقۇن، بىر كەلكۈن ئاپىتى دۇنيا ۋە ئېچىدىكىلەرنى قانداق قىلىۋاتىدۇ؟!»

ھەقىقەتەن قۇدرەتۇللاھ (ئاللاھنىڭ قۇدرىتى) بىز بىلىدىغان ئىلاھى پروگراممىنىڭ سىرتىدا كۆپلىگەن نەرسىلەرنى ئوتتۇرىغا چىقىرىۋاتىدۇ. مەسىلەن: ئوت، سۇ، شامال ۋە باشقا تەبىئى ئامىللارنىڭ پايدىلىق قىسمى بەزى ۋاقىتلاردا ئىلاھى قۇدرەت بىلەن ئىككىنچى پىلانغا ئىتتىرىلىپ، ھالاك قىلغۇچى بىر قۇۋۋەتكە ئايلىنىدۇ. بۇ جەھەتتىن تەبىئەتتە مەيدانغا كەلگەن ھادىسىلەر ئاساسىدا ئىلاھى مەقسەت ياكى كۆپ ۋاقىتلاردا ئىلاھى رۇخسەتنى كۆرەلمەسلىك ئەقىل، مەنتىققە ئۇيغۇن بولمىغان ھەرىكەت ۋە قارغۇلارچە يەكۈن چىقىرىشتۇر. بۇنداق غەپلەتتە قالغانلارنى ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن ھەزرىتى مەۋلانا مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇنۇتمىغىنكى، بۇ دۇنيا ئىلاھى قۇدرەت ئالدىدا بىر سامان ئەخلەتخانىسىغا ئوخشايدۇ. ئىلاھى ئىرادە بەزى ۋاقىتتا ئۇنى يۇقىرىلىتىدۇ، بەزى ۋاقىتتا تۆۋەنلىتىدۇ. بەزى ۋاقىتتا ساغلام، بەزى ۋاقىتتا ئاجىز قىلىدۇ. بەزى ۋاقىتلاردا گۈل باغچىسىغا، بەزى ۋاقىتلاردا تىكەنگە ئايلاندۇرىدۇ.»

ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە بۇ ھەقىقەتنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن:

أَلَمْ تَعْلَمْ أَنَّ اللهَ لَهُ مُلْكُ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ وَمَا لَكُم مِن دُونِ اللهِ مِن وَلِيٍّ وَلاَ نَصِيرٍ

**«ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى ئاللاھقا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى بىلمەمسەن؟ سىلەرگە ئاللاھتىن باشقا ھېچقانداق دوست ۋە مەدەتكار يوقتۇر.»** (بەقەرە سۈرىسى، 107-ئايەت)

ئارىفلار سۇلتانى يۇنۇس ئەمرە قۇدرەتۇللاھ ئالدىدا ئۆزىنىڭ ئاجىزىيەتىنى مۇنداق ئىپادىلىگەن:

سېنىڭسىز يولغا كىرسەم ئەگەر،<br>چارەم يوق قەدەم ئېلىشقا،<br>سەن گەۋدەمدىكى قۇۋۋەتسەن،<br>بېشىمنى كۆتۈرۈپ مېڭىشقا.



**كالام:** ئۇ كالام ئىگىسىدۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن ئاۋازغا، ھەرپلەرگە، ھەرپلەردىن تەشكىل تاپقان كەلىمە ۋە جۈملىلەرگە موھتاج ئەمەستۇر. ئۇنىڭ سۆزلىشى ھەرپ ۋە ئاۋازدىن مۇنەززەھتۇر (يىراقتۇر). ئىنسانلارنىڭ سۆز ۋە سۆزلىششىگە ئەسلا ئوخشىمايدۇ. چۈنكى ئىنسانلارنىڭ سۆزلىرى ئۇنىڭ كالام سۈپىتىدىن نېسۋە ئېلىپ ئەمەلگە ئاشىدۇ. يۇنۇس بۇنى گۈزەل ئىپادىلەپ:

ئەي سۆزلىرىمنىڭ ئەسلىنى بىلگۈچى،<br>«كەل» دېدى، بۇ سۆز نەدىن كېلىدۇ؟<br>سۆزنىڭ ئەسلىنى چۈشەنمىگەن،<br>ئويلايدۇ بۇ سۆز مەندىن كەلدى دەپ.

ئاللاھ كالام سۈپىتى بىلەن ئەمىر، نەھيىلىرىنى پەرىشتىلىرىگە، پەيغەمبەرلىرىگە، ئىنسان ئوغلىغا ھەتتا باشقا جىمى مەخلۇقاتلارغا بىلدۈرىدۇ. ئۇنىڭ بىر نەرسىنى يارىتىشى «ۋۇجۇدقا كەل» ئەمرى بىلەن ئەمەلگە ئاشقانلىقى ئۈچۈن، نەرسىلەرنىڭ

مەيدانغا كېلىشى ئۇنىڭ زاتىدىكى كالام سۈپىتىنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. كالامدىكى بۇ قۇدرەتنىڭ كىچىك بىر پارچىسى ئىنسان ئوغلىغا نېسىپ قىلىنغان كالامدىمۇ بار. بۇنى بىر شېئىردا يۇنۇس مۇنداق ئىپادىلىگەن:

سۆز بار ئورۇشنى تۇختىتىدىغان،
سۆز بار باشنى كەستۈرۈدىغان،
سۆز بار ئاشنى زەھەر قىلىدىغان،
ھەسەل بىلەن ياغ قىلغانمۇ بىر سۆز.

ئىلاھى كىتابلار كالام سۈپىتى بىلەن ئوتتۇرىغا چىققان. بۇ كىتابلار پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيىنى يەتكۈزۈشتە پەرىشتىلەر ۋاستىسى ئارقىلىق بولغان بولسا، بەزى ۋاقىتلاردا سان-ساناقسىز پەردە ئارقىسىدىن بىۋاستە بولغان. بۇ ئاللاھ بىلەن سۆزلىششتۇر. ئايەت كەرىمدە:

وَمَا كَانَ لِبَشَرٍ أَن يُكَلِّمَهُ اللهُ إِلَّا وَحْياً أَوْ مِن وَرَاء حِجَابٍ أَوْ يُرْسِلَ رَسُولاً فَيُوحِيَ بِإِذْنِهِ مَا يَشَاءُ إِنَّهُ عَلِيٌّ حَكِيمٌ

**«ئاللاھ ھەر قانداق ئادەمگە پەقەت ۋەھيى ئارقىلىق ياكى پەردە ئارقىسىدىنلا ياكى بىر پەيغەمبەرنى ئەۋەتىپ ئۆز ئىزنى بىلەن ئۇنىڭغا خالىغان ۋەھيىنى قىلىش ئارقىلىقلا سۆز قىلغان. ئاللاھ ھەقىقەتەن (مەخلۇقلارنىڭ سۈپەتلىرىدىن) ئۈستۈندۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.»** (شۇرا سۈرىسى، 51-ئايەت)

وَكَلَّمَ اللهُ مُوسَى تَكْلِيماً

**«ئاللاھ خىتاب قىلىپ مۇسا بىلەن سۆزلەشتى.»** دېيىلگەن.(نىسا سۈرىسى، 164-ئايەت)

ئاللاھ مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن تىل ياكى ئاۋازغا ئوخشاش ماددى ۋاستە بىلەن ئەمەس، ئەزەلدىكى كالام سۈپىتى بىلەن سۆزلەشكەن. ھەزرىتى مۇسا يېنىدا شاھىت قىلىپ ئېلىپ كەلگەن 70 كىشى ۋە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بۇ ئىلاھى سۆزلىششنى ئاڭلىمىغان، ھېس قىلمىغان. مۇسا ئەلەيھىسسالام بۇ ئىلاھى تەجەللىنىڭ ئالدىدا ھوشىدىن كېتىپ، دۇنيادا ياكى ئاخىرەتتە تۇرۇۋاتقانلىقنى ئۇنتۇپ، زامان ۋە ماكانىنىڭ سىرتىغا چىققان. ئۆزىدە بۈيۈك بىر ئاشىق، ۋەجد ۋە ئىستىغراق ھالىتىدە ئاللاھنىڭ

زاتىنى كۆرۈش ئارزۇسى پەيدا بولغان. بۇ قاتتىق ئارزۇغا قارشى ئاللاھ: «لَنْ تَرَانِى **مېنى كۆرەلمەيسەن**» دېگەن پەرماننى ئوتتۇرىغا قويغان.

مۇسا ئەلەيھىسسالام ئىرادىسىنىڭ سىرتىدا ئارزۇسىنى قايتا-قايتا ئىپادىلىشى بىلەن ئاللاھ تاغقا قاراشنى، ئەگەر تاغنى ئورنىدا كۆرەلىسە، ئۆزىنى كۆرۈشنى ئويلاپ بېقىشنى بۇيرىغان. رىۋايەتلەردە سان-ساناقسىز پەردىلەرنىڭ ئارقىسىدىن ئاللاھ بىر نۇر ئېقىمى شەكلىدە تاققا شولىسىنى بەرگەن، تاغ كۇكۇم-تالقان بولۇپ كەتكەن. بۇ دەھشەتتىن مۇسا ئەلەيھىسسالام ھوشىدىن كېتىپ، ئەسلىگە كەلگەن ۋاقتىدا ھەددىدىن ئاشقانلىقى ئۈچۈن ئاللاھقا تەسبىھ ئېيتىپ، مەغپىرەت تىلىگەن. مۇسا ئەلەيھىسسالام ئەگەر ھوشىدىن كەتمىگەن بولسا تاغ بىلەن بىرلىكتە ئۇمۇ پارام-پارچە بولۇپ كەتكەن بولاتتى.

جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاش بۈيۈك پەرىشتىمۇ مېراج كېچىسى سىدراتۇل مۇنتەھادا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا:

- يا رەسۇلۇللاھ، مېنىڭ چېگرام بۇ يەرگە قەدەر، بۇنىڭدىن كېيىنكىسىگە ئۆزەڭ يالغۇز بارىسەن. ئەگەر بىر قەدەم ئالدىغا ماڭسام، كۆيۈپ كۈل بولۇپ كېتىمەن. - دېگەن.

شۇ پانى ئالەمدە ئەڭ بۈيۈك ئىمكان كائىناتنىڭ پەخرى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بېرىلگەن. ئۇ مېراج بىلەن شەرەپلەندۈرۈلگەن. كائىناتنىڭ پەخرى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ كېچىدە خۇسۇسى ئۇچرىشىش ۋە سۆزلىششكە مۇيەسسەر بولغان. يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالامدىكى « لَنْ تَرَانِى **مېنى قەتئى كۆرەلمەيسەن**» سىرى ئۇنىڭدا «بىرلەشتۈرۈلگەن ئىككى ياي ئوتتۇرىسى ياكى تېخىمۇ ئاز» مۇساپە دەپ بىلدۈرۈلۈپ، ئىنساننىڭ تەپەككۇر قىلىپ بىلىشى مۇشكۈل بولىدىغان بىر ئۇچرىشىش ۋە سۆزلىشىش دەپ تەجەللى بولغان.

ئاللاھتائالانىڭ كالام سۈپىتى ھېچ بىر كالامغا ئوخشىمىغانلىقى ئۈچۈن، مەنە جەھەتتىمۇ ھەر قانداق كالامنىڭ ھەجمىگە ئوخشىمايدۇ. ئۇنىڭ كالامىدىن بىزنىڭ دۇنيايىمىزغا ئەكس ئەتكەن ۋە زاھىردا بىر نەچچە مەنىسى بىزگە ئايان بولغان ئىلاھى بايانلار ھەقىقەتەن چەكسىز مەنانى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇنى ئاللاھتائالا بىۋاستە بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن:

قُل لَّوْ كَانَ الْبَحْرُ مِدَاداً لِّكَلِمَاتِ رَبِّي لَنَفِدَ الْبَحْرُ قَبْلَ أَن تَنفَدَ كَلِمَاتُ رَبِّي وَلَوْ جِئْنَا بِمِثْلِهِ مَدَداً

**ئېيتقىنكى، «پەرۋەردىگارىمنىڭ سۆزلىرىنى يېزىش ئۈچۈن، ئەگەر دېڭىز (سۈيى) سىيا بولۇپ كەتسە، پەرۋەردىگارىمنىڭ سۆزلىرى تۈگىمەي تۇرۇپ،**

**دېڭىز (سۇيى) چۇقۇم تۈگەپ كەتكەن بولاتتى، مۇبادا يەنە شۇنچىلىك دېڭىز (سۇيىنى) كەلتۈرسەكمۇ.»** (كەھف سۈرىسى، 109-ئايەت)

وَلَوْ أَنَّمَا فِي الْأَرْضِ مِن شَجَرَةٍ أَقْلَامٌ وَالْبَحْرُ يَمُدُّهُ مِن بَعْدِهِ سَبْعَةُ أَبْحُرٍ مَا نَفِدَتْ كَلِمَاتُ اللهِ إِنَّ اللهَ عَزِيزٌ حَكِيمٌ

**«ئەگەر يەر يۈزىدىكى دەرەخلەرنىڭ ھەممىسى قەلەم بولغان، دېڭىز (سىيا) بولغان، ئۇنىڭغا يەنە دېڭىز (نىڭ سىياسى) قوشۇلغان تەقدىردىمۇ ئاللاھنىڭ سۆزلىرىنى (يېزىپ) تۈگەتكىلى بولمايدۇ، ئاللاھ ھەقىقەتەن غالىپتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.»** (لوقمان سۈرىسى، 27-ئايەت)

مەۋجۇت كالاملار ئاللاھنىڭ كالام سۈپىتىنىڭ بىر تەجەللىسىدۇر. ئاللاھتائالا كالام سۈپىتىدىكى چەكسىز قۇدرىتىنى بۇنىڭ بىلەن كۆرسىتىدۇ. يەنە ئۆزىنىڭ مۇقەددەس ئىسىم-شەرىپلىرىنى چەكسىز تىل بىلەن زىكىر قىلدۇرىدۇ. ئۇ جانسىز ھېسابلىنىدىغان مەخلۇقلارغىمۇ كالام سۈپىتىدىن ئايرىم بىر تىل بەخش قىلغان. بۇ ھال تىلى دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ ھەقتە قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق دېيىلگەن:

تُسَبِّحُ لَهُ السَّمَاوَاتُ السَّبْعُ وَالأَرْضُ وَمَن فِيهِنَّ وَإِن مِّن شَيْءٍ إِلاَّ يُسَبِّحُ بِحَمْدَهِ وَلَكِن لاَّ تَفْقَهُونَ تَسْبِيحَهُمْ إِنَّهُ كَانَ حَلِيماً غَفُوراً

**«يەتتە ئاسمان-زېمىن، ئۇلاردىكى مەخلۇقاتلار ئاللاھنى پاك دەپ بىلىدۇ، ئاللاھنى پاك دەپ مەدھىيلەيدۇ (يەنى ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلۇقىنى سۆزلەيدۇ)، لېكىن سىلەر (تىلىڭلار ئوخشاش بولمىغانلىقى ئۈچۈن) ئۇلارنىڭ مەدھىيىسىنى سەزمەيسىلەر، ئاللاھ ھەقىقەتەن (بەندىلىرىگە) ھەلىمدۇر (يەنى ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)، (تەۋبە قىلغۇچىلارنى) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر.»** (ئىسرا سۈرىسى، 44-ئايەت)

بۇ ئايەت-كەرىمىنىڭ سىرىنى يۇنۇس ئەمرە ئىدراك قىلىپ مۇنداق مىسرالاشتۇرغان:

شۇ جەننەتنىڭ دەريالىرى،
ئاقار ئاللاھ، ئاللاھ دەپ.
چىققان ئىسلام بۇلبۇللىرى،
سايرايدۇ ئاللاھ، ئاللاھ دەپ.

سىلكىنىدۇ تۇۋا تاللىرى،
قۇرئان ئوقۇيدۇ ھەم تىللىرى،
جەننەت بېغىنىڭ گۈللىرى،
پۇراق چاچار ئاللاھ دەپ.



**تەكۋىن**: ئاللاھنىڭ يارىتىش سۈپىتىدۇر. بۇ يوقتىن بار قىلىش دېگەنلىك بولۇپ، بۇ سۈپەت پەقەت ئاللاھقىلا خاستۇر. سان-ساناقسىز ئالەم ئاللاھنىڭ ئەسىرىدۇر. باشقا پېئىلي سۈپەتلەر تەكۋىن سۈپەتلىرىنىڭ ئىچىدە يەر ئالىدۇ. مۇمىت (جان ئالغۇچى)، مۇھيى (تىرىلدۈرگۈچى)، رەززاق (رىزىق بەرگۈچى) ۋە باشقىلىرى. بۇ ھەقتە قۇرئانى-كەرىمدە:

الَّذِي أَحْسَنَ كُلَّ شَيْءٍ خَلَقَهُ وَبَدَأَ خَلْقَ الْإِنسَانِ مِن طِينٍ

**«ئۇ ھەممە نەرسىنى چىرايلىق (يەنى ھېكمىتىگە مۇۋاپىق، جايىدا) ياراتتى. دەسلەپتە ئىنساننى (يەنى ئىنسانلارنىڭ ئاتىسى ئادەم ئەلەيھىسسالامنى) لايدىن ياراتتى.»** (سەجدە سۈرىسى، 7-ئايەت)،

هُوَ الَّذِي خَلَقَ لَكُم مَّا فِي الأَرْضِ جَمِيعاً ثُمَّ اسْتَوَى إِلَى السَّمَاء فَسَوَّاهُنَّ
سَبْعَ سَمَاوَاتٍ وَهُوَ بِكُلِّ شَيْءٍ عَلِيمٌ

**«ئاللاھ يەر يۈزىدىكى ھەممە نەرسىنى سىلەر (نىڭ پايدىلىنىشىڭلار) ئۈچۈن ياراتتى، ئاندىن ئاسماننى يارىتىشقا يۈزلىنىپ، ئۇنى قۇسۇرسىز يەتتە ئاسمان قىلىپ تاماملىدى. ئاللاھ ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر.»** (بەقەرە سۈرىسى، 29-ئايەت)،

الَّذِي جَعَلَ لَكُم مِّنَ الشَّجَرِ الْأَخْضَرِ نَاراً فَإِذَا أَنتُم مِّنْهُ تُوقِدُونَ

**«ئاللاھ سىلەر ئۈچۈن يېشىل دەرەختىن ئوت پەيدا قىلدى. سىلەر ئۇنىڭ بىلەن ئوت ياقىسىلەر.»** (ياسىن سۈرىسى، 80-ئايەت)

أَوَ لَمْ يَرَوْاْ إِلَى مَا خَلَقَ اللهُ مِن شَيْءٍ يَتَفَيَّأُ ظِلاَلُهُ عَنِ الْيَمِينِ وَالْشَّمَآئِلِ
سُجَّداً لِلهِ وَهُمْ دَاخِرُونَ

**«ئۇلار ئاللاھ ياراتقان شەيئىلەرنىڭ سايىلىرىنىڭ بويسۇنغان ھالدا ئاللاھقا سەجدە قىلىش يۈزىسىدىن ئوڭ-سولغا مايىل بولۇپ تۇرغانلىقىنى كۆرمىدىمۇ؟»** دېيىلگەن. (نەھل سۈرىسى، 48-ئايەت)

تەكۋىن سۈپىتى باشقا سۈپەتلەرگە ئوخشىمايدۇ. ئاللاھتائالا ئىلىم سۈپىتى بىلەن مەلۇمات بېرىپ، ئۆزىنى نامايەن قىلىپ، ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. قۇدرەت سۈپىتى بىلەن مەۋجۇداتلارنىڭ مەۋجۇت بولۇشى ياكى يوقۇتۇلىشى سەھىھ بولىدۇ. ئىرادە سۈپىتى بىلەن بار ياكى يوق قىلىشتىن بىرسى تاللىنىدۇ. بۇ تاللاشتىن كېيىن تاللانغىنىنى يارىتىشتا بىۋاستە تەسىر كۆرسىتىدىغان سۈپەت تەكۋىن سۈپىتىدۇر.

كائىناتنىڭ سىر ۋە مەخپىيلىكى تەكۋىن سۈپىتىدە ساقلانغان. بۇ جەھەتتىن يارىتىلغان ھەر زەررە ئاللاھقا شاھادەت قىلىدۇ.

ئاللاھتائالانىڭ بەندىلىرى تەرىپىدىن بىلىنىشى ئاساسلىق بۇ سۈپەتلەر بىلەن مۇمكىندۇر. يۇقىرىدا بايان قىلىنغان بۇ سۈپەت ۋە باشقا چەكسىز ئىلاھى سۈپەتلەر ھەر خىل زامان، ماكان شەرتلىرىگە قاراپ ئوتتۇرىغا چىقماستىن ھەر ۋاقىت ئاللاھنىڭ بارلىقىدا مەۋجۇت بولىدۇ.

پۈتۈن سۈپەتلەر ئومۇمي مەنادا شۇنى ئىپادىلەيدۇ:

ئاللاھنىڭ ھەر سۈپىتىنىڭ ئۆز زاتىدا بىر زىتتى يوق. يەنى ئۇ ھايات ئىگىسى، مەخلۇقات ئۆچۈن زىتتى بولغان ئۆلۈمدىن مۇنەززەھتۇر. باردۇر، بارلىقى بۇنىڭ زىتتى بولغان يوقلۇقتىن مۇنەززەھتۇر. ئىلىم ئىگىسىدۇر، بۇنىڭ زىتتى بولغان جاھىللىق (بىلىمسىزلىك)تىن مۇنەززەھتۇر. ئېھتىياجلارنى ھەل قىلغۇچىدۇر، موھتاجلىقتىن مۇنەززەھتۇر. ھەر ئىلاھى سۈپىتى مۇشۇنداقتۇر.

ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرى ئەزاغا ئوخشاش ۋاستىلاردىنمۇ مۇنەززەھتۇر. ئىلاھى سۈپەتلەر ئاللاھتا بولغان شەكلى بىلەن ئىنسانلار ۋە باشقا مەخلۇقاتلاردا ئەڭ كىچىك بىر زەررە مىقدارىمۇ بولمايدۇ. لېكىن ئۇلارنىڭ ئەك كىچىك بىر پارچىلىرىلا بولىدۇ. يەنى بىزنىڭ گەپ قىلىشىمىز بىزگە ئائىت بولغان كالام سۈپىتى بىلەن ئەمەس، ئۇنىڭ كالام سۈپىتىنىڭ كىچىك بىر پارچىسىنىڭ بىر تەجەللىسى بىلەن بولىدۇ. بۇ سەۋەپتىن ئاللاھنىڭ ھايات ئىگىسى يەنى ھاي بولۇشى بىلەن بىزنىڭ ھايات ئىگىسى بولۇشىمىز قەتئى بىر-بىرىگە ئوخشىمايدۇ. ئۇنىڭ كۆرۈشى بىزنىڭ كۆرۈشىمىزگە ئوخشىمايدۇ. قۇدرىتىمۇ شۇنداقتۇر.

قىسقىسى، ئاللانىڭ ئۇلۇغ زاتىغا مۇناسىۋەتلىك بارلىق سۈپەتلىرىنى چۈشەندۈرۈش مۇمكىن بولمايدىغان دەرىجىدە بۈيۈكلۈك ۋە ئەبەدىيلىك تەلەپ قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئەزەلى ۋە ئەبەدىدۇر. ھەممىسى ئۇنىڭدا مۇتلەق ۋە چەكسىز ئالاھىدىلىككە ئىگىدۇر. يەنى ھەر قانداق بىر سۈپىتىنىڭ چەك چېگىرسى يوقتۇر. بۇ جەھەتتىن ئۇنىڭ

ئىلمى، كالامى، قۇدرىتى، تەكۋىنى ۋە باشقا پۈتۈن سۈپەتلىرى بۇنداق ئالاھىدىلىكى بىلەن ھەر تۈرلۈك ئوخشۇتۇش، ئىزاھلاشتىن مۇنەززەھتۇر. بىز ۋە دۇنيانىڭ خۇسۇسىيەتلىرى چەكلىك ھەم پانىدۇر. بۇ ئەھۋالى بىلەن ئۆزىنى كامىل مەنادا تونىيالمىغان ئىنسان ئوغلىنىڭ ئەلۋەتتە ئاللاھقا ئائىت، ئۇنىڭغا خاس بولغان يەنى خۇسۇسى ماھىيەتتە بولغان سۈپەتلەرنى لايىق دەرىجىدە تونۇپ يېتىشى مۇمكىن ئەمەستۇر. ئاللاھنىڭ زاتىنىڭ ھەقىقەت، ماھىيىتىنى ئىدراك قىلالمىغان يەردە سۈپەتلىرىنىڭ ھەقىقەت ۋە ماھىيىتىنى كامىل مەنادا ئىدراك قىلالمايمىز.

يۇقىرى دەرىجىدىكى مەۋجۇتلۇق ياكى سۈپەت نورمال ئەھۋاللاردا تۆۋەن دەرىجىدىكىلەرگە ئوخشىتىلمايدۇ. ئوخشىتىلسا بۇ پەقەت كىچىكلىتىش ئۈچۈن قىلىنىدۇ. مەسىلەن: بىر مۈشۈك بىر شىرغا ئوخشىتىلسا، ئۇنىڭ ھەم جىنسلىرىغا قارشى قۇۋۋەت ۋە قۇدرەت ئۈستۈنلۈكىنى ئىپادىلىسە، بىر شىرنىڭ مۈشۈككە ئوخشىتىلىشى قورقۇنچاقلىق، ئاجىزلىقنى ئىپادىلەيدۇ. بۇ جەھەتتىن ئاللاھنى مەخلۇقات بىلەن سېلىشتۇرۇپ بىر نەرسىگە تەمسىل قىلىش قاتتىق گۇناھتۇر. بۇنىڭدىن تېخىمۇ خەتەرلىكى ئاللاھنىڭ شانى ئۇلۇھىيىتىگە ياراشمايدىغان بۈيۈك بۆھتاندۇر. شۇڭا بۇ گۇناھ شېرىك، بۇ گۇناھنى قىلغۇچى مۇشرىكتۇر. مەسىلەن: ئاللاھنىڭ چەكسىز دائىرىدە ئىشىتىش سۈپىتىنى ئۆزىنىڭ ئىشىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئوخشىتىشقا ئۇرۇنىشى، ئۇنىڭ كۆرۈشىنى ئۆزىنىڭ كۆرىشىگە ئوخشىتىشى، نەتىجىدە ئاللاھ ھەققىدىكى ئەقىدىسىنى قولىدا ياسىغان تاش پارچىلىرىغا قەدەر كىچىكلىتىشىدىن ئارتۇق غەپلەت ۋە ئازغۇنلۇق بولمايدۇ. لېكىن ھەقىقەتنى تونۇپ يېتىپ، ئۆزىدىكى كۆرۈش، ئاڭلاش، سۆزلەش قاتارلىق جىمى سۈپەتلەرنى ئاللاھتائالانىڭ سۈپەتلىرىنىڭ ئەڭ كىچىك زەررىسىنىڭ قالدۇقلىرىنىڭ تەجەللىسى دەپ بىلگەنلەر يوقلۇق ئىقلىمىدا مەرىپەت نۇرلىرى بىلەن ياشايدۇ. بۇلار ھەقىقى ئىمانىنىڭ لەززىتىدە پانىلىشىپ:

لاَ مَوْجُودَ إِلاَّ هُوَ **«ئاللاھتىن باشقا مەۋجۇتلۇق يوقتۇر»** دەيدۇ.

قەلب ۋە ئېغىزى ئىرفانىنىڭ يۇقىرى پەللىسىدە:

**«يا رەببى! سەن قانداق بولساڭ شۇنداقسەن»** دېگەن ھېكمەت بىلەن ئېغىزلىنىدۇ.

بۇنىڭ بىلەن ئۇلار ھەر تۈرلۈك سۈەسىلەردىن ئازاد بولۇپ، پاك قەلب بىلەن رەببىگە قايتىپ بارىدۇ ۋە مۇتتەقىلەر دەپتىرىگە يېزىلىدۇ. بىر دەرۋىش بەيازىتى بەستامىدىن سورىدى:

- ئاللاھنىڭ ئەڭ بۈيۈك ئىسمىلىرى قايسى؟ - بەيازىد جاۋاب بېرىپ:

ـ ئەۋلادىم، ئالالاھتائالانىڭ قايسى ئىسمى كىچىك؟ غاپىل بولما، ئالالاھنىڭ جىمى ئىسمىلىرى بۈيۈكتۇر. سەن ئۇنىڭدىن تەلىۋىڭنىڭ قوبۇل قىلىنىشىنى ئارزۇ قىلساڭ، قەلبىڭنى ماسىۋا (بىھۇدە خام خىيال)نىڭ ئىشغالىدىن ساقلاشقا تىرىش. ئۇنىڭ ئەسماسى (ئىسمىلىرى) غاپىل قەلبلەردە تەجەللى قىلمايدۇ. لېكىن ئۇنىڭ نۇرى بىلەن ئاۋات بولغان قەلبكە ئالالاھتائالا ھەر ۋاقىت كۆپلىگەن ئەسمالىرى بىلەن نەزەر قىلىدۇ. ـ دېدى.

## 2. پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش

پەرىشتىلەر نۇردىن يارىتىلغان لاتىف[19] مەۋجۇداتلاردۇر. بۇ سەۋەپتىن ئۇلارنى ئۆزىنىڭ سۈرەت ۋە شەكىللىرىدە كۆرەلمەيمىز. لېكىن ئۇلارنىڭ خالىغان شەكىل ۋە سۈرەتلەردە كۆرۈنۈش ئالاھىدىلىكى بار. بۈيۈك پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىلىرىگە ئۆز سۈرەتلىرىدە كۆرۈنگەن. ئىنسانلارغا ئوخشاش، يەپ-ئىچىشتەك خۇسۇسىيەتلەرگە ئىگە ئەمەس. پەقەتلا ئالالاھقا ئىبادەت ۋە ئۇنىڭ ئەمرلىرىگە رىئايەت قىلىشقا يارىتىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇلاردا نەپس بولمايدۇ. بۇ سەۋەپتىن پەرىشتىلەردىن ئىسيان سادىر بولمايدۇ. سانى كۆپ. ھەدىس-شەرىپلەردە دېيىلىشىچە، يەر يۈزىگە چۈشكەن ھەر يامغۇر ۋە قار تامچىلىرىنى بىر پەرىشتە چۈشۈرىدۇ. بىر تامچە يامغۇر چۈشۈرگەن پەرىشتىگە قىيامەت كۈنىگە قەدەر يەنە بىر قېتىم نۆۋەت كەلمەيدۇ. يامغۇر ۋە قار تامچىلىرىنىڭ ھاۋادا بىر-بىرسى بىلەن ئۈسۈشۈپ قالماي يەر يۈزىگە چۈشۈشىنىڭ ھېكمىتى بۇنىڭدىن ئىبارەت.

پەرىشتىلەر پەزىلەت جەھەتتە دەرىجە-دەرىجىگە ئايرىلىدۇ. ھەزرىتى مەۋلانا مۇنداق دەيدۇ:

«يېڭى تۇغۇلغان ئاي، ئۈچ كۈنلۈك ھىلال ياكى تولۇن ئايغا ئوخشاش ھەر پەرىشتىنىڭ دەرىجە-دەرىجە كامالى، نۇرى ۋە قىممىتى بار.»

«ھەر پەرىشتىنىڭ ئىلاھى نۇردىن ھەسسىسى بار. ئىلاھى نۇر ئۇلارنىڭ مەرتىبىلىرىگە قاراپ ئىكرام قىلىنغان.»

پەرىشتىلەرنىڭ پەيغەمبەرلىرى دەپ ئاتالغان تۆت چوڭ پەرىشتە بار. بۇلار: جىبرىئىل، مىكائىل، ئەزرائىل ۋە ئىسراپىل ئەلەيھىمۇسسالام (ھەممىسىگە ئالالاھنىڭ سالامى بولسۇن).

بۇلاردىن جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيى يەتكۈزۈشكە مەسئۇل. مىكائىل ئەلەيھىسسالام تەبىئەت ھادىسىلىرىنى كۆزىتىشكە مەسئۇل. ئەزرائىل ئەلەيھىسسالام روھلارنى قەبزى قىلىشقا مەسئۇل. ئىسراپىل ئەلەيھىسسالام سۇر چېلىشقا مەسئۇلدۇر.

---

19. لاتىف: روھانى

پەرىشتىلەر بىر مەنادا بىزگە بېرىلگەن روھقا ئوخشايدۇ. بۇ سەۋەپتىن روھنى كۆرەلمىسەكمۇ ئۇنى ئىنكار قىلمىغىنىمىزدەك، ئۇلارنىمۇ ئىنكار قىلالمايمىز. ھەقىقەت قۇياشىنىڭ نۇرىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزگەنلىكى ئۈچۈن پەرىشتىلەرگە ئىمان كەلتۈرگەنلىك پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرگەنلىك. پەرىشتىلەرنى ئىنكار قىلغانلىق پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلغانلىقتۇر. چۈنكى ۋەھيى پەرىشتىسى جىبرىئىلنى ئىنكار قىلغانلارنى ئاللاھتائالا مۇنداق بايان قىلغان:

قُلْ مَن كَانَ عَدُوّاً لِجِبْرِيلَ فَإِنَّهُ نَزَّلَهُ عَلَى قَلْبِكَ بِإِذْنِ اللهِ مُصَدِّقاً لِمَا بَيْنَ يَدَيْهِ وَهُدًى وَبُشْرَى لِلْمُؤْمِنِينَ

**«ئېيتقىنكى، جىبرىئىلغا دۈشمەن بولغان ئادەم (ئاللاھقا دۈشمەندۇر)، چۈنكى ئۇ (يەنى جىبرىئىل) ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن ئۆزىدىن ئىلگىرىكىنى (يەنى ساماۋى كىتابلارنى) تەستىق قىلغۇچى، توغرا يول كۆرسەتكۈچى، مۆمىنلەرگە بىشارەت بەرگۈچى قۇرئاننى سېنىڭ قەلبىڭگە نازىل قىلدى»** (بەقەرە سۈرىسى، 97-ئايەت)

بۇ ئايەتتە دېيىلگەندەك، پەرىشتىلەرنىڭ ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش بىلەن بىرگە باشقا ۋەزىپىلىرىمۇ بار. بەزىسى ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن ئىنسانلارغا ياردەم قىلىدۇ. بولۇپمۇ ئىمان ئەھلى قىيىنچىلىقتا قالغان ۋاقىتلاردا پەرىشتىلەرنىڭ بۇ خىل ياردەملىرى ئىسلام تارىخىدا كۆپ قېتىم مەيدانغا كەلگەن. ئەسھابى-كىرامدىن بەدىر غازىلىرى بۇ ھەقىقەتنى مۇنداق ئىپادىلىگەن:

«بەدىر كۈنى ئۇرۇش شىددەتلەنگەن ۋاقىتتا قىلىچلىرىمىز دۈشمەنىنىڭ بوينىغا تېگىشتىن بۇرۇن باشلىرىنىڭ تېنىدىن ئايرىلغانلىقىنى كۆردۇق.» ئاللاھتائالا بۇ ھەقىقەتنى قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق بايان قىلىدۇ:

إِذْ يُوحِي رَبُّكَ إِلَى الْمَلآئِكَةِ أَنِّي مَعَكُمْ فَثَبِّتُواْ الَّذِينَ آمَنُواْ سَأُلْقِي فِي قُلُوبِ الَّذِينَ كَفَرُواْ لرَّعْبَ فَاضْرِبُواْ فَوْقَ الأَعْنَاقِ وَاضْرِبُواْ مِنْهُمْ كُلَّ بَنَانٍ

**«ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭ پەرىشتىلەرگە: 'مەن سىلەر بىلەن** بىللە، **مۆمىنلەرنى (ئۇرۇش مەيدانىدا) ساباتلىق قىلىڭلار، كاپىرلارنىڭ دىللىرىغا قورقۇنچ سالىمەن' دەپ ۋەھيى قىلدى. (قىلىچ بىلەن كاپىرلارنىڭ) گەدەنلىرىگە چېپىڭلار.»** (ئەنفال سۈرىسى، 12-ئايەت)

وَلَوْ تَرَى إِذْ يَتَوَفَّى الَّذِينَ كَفَرُواْ الْمَلآئِكَةُ يَضْرِبُونَ وُجُوهَهُمْ وَأَدْبَارَهُمْ

وَذُوقُواْ عَذَابَ الْحَرِيقِ

**پەرىشتىلەر (بەدرى ئۇرۇشىدا) كاپىرلارنىڭ جانلىرىنى ئېلىۋاتقاندا، ئۇلارنىڭ يۈزلىرىگە ۋە ئارقىلىرىغا ئۇرۇۋاتقانلىقىنى كۆرسەڭ ئىدىڭ (ئەلۋەتتە قورقۇنچلۇق ھالنى كۆرگەن بولاتتىڭ). (پەرىشتىلەر ئۇلارغا) 'دوزاخنىڭ كۆيدۈرگۈچى ئازابىنى تېتىڭلار!' (دەيتتى)**. (ئەنفال سۈرىسى، 50-ئايەت)

بۇنىڭدىن باشقا ئىنساننى قوغدايدىغان ھاپازا پەرىشتىلىرى، ئەمەل دەپتەرلىرىنى يازىدىغان كىرامەن-كاتىبىن، قەبرىدە سوئال سورايدىغان مۇنكىر-نەكىر، گۇناھلارنىڭ ئەپۇ قىلىنىشى ئۈچۈن ئىستىغپار ئېيتىدىغان، ئىنسان ئوغلىنىڭ سىراتى مۇستەقىمدا مېڭىشى ئۈچۈن دۇئا قىلىدىغان پەرىشتىلەر بار.

## 3. كىتابلارغا ئىشىنىش

ئاللاھتائالا تۇنجى ئىنسان ۋە تۇنجى پەيغەمبەر ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ بەشەرىيەتكە ئەمر ۋە نەھىيلىرىنى ئىلگىرىكى زامانلاردا سۇھۇف (بەت)لار شەكلىدە ئەۋەتكەن. كېيىن نەسىللەر كۆپىيىپ، ئىجتىمائىي مەسىلىلەرنىڭ كۆپىيىشى بىلەن ئاللاھتائالا تەرىپىدىن بۈيۈك كىتابلار نازىل قىلىنغان. بۇلار تۆت دانە بولۇپ، زەبۇر، ئىنجىل، تەۋرات ۋە قۇرئانى-كەرىمدۇر. سۇھۇف ۋە كىتابلارنىڭ ھەممىسى ئۆز دەۋرىنىڭ ھەق كىتابلىرىدۇر. بۇ سەۋەپتىن بۇ كىتابلارغا ئىمان ئېيتىش ئۇلارنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن نازىل قىلىنغان ئەسلى شەكلىگىدۇر. سۇھۇفلاردىن 10 بەت **ئادەم** ئەلەيھىسسالامغا، 50 بەت **شىت** ئەلەيھىسسالامغا، 30 بەت **ئىدرىس** ئەلەيھىسسالامغا، ئاخىرقى 10 بەت **ئىبراھىم** ئەلەيھىسسالامغا ئەۋەتىلگەن. بۈيۈك كىتابلار ھەممىمىزگە مەلۇم بولغىنىدەك، **تەۋرات مۇسا** ئەلەيھىسسالامغا، **زەبۇر داۋۇت** ئەلەيھىسسالامغا، **ئىنجىل ئىسا** ئەلەيھىسسالامغا، ئاخىرىدا **قۇرئانى-كەرىم** كائىناتنىڭ پەخرى **مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا** نازىل بولغان. ئىلاھى كىتابلار ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگە ئەۋەتكەن مەكتۇبىغا ئوخشايدۇ. ئىنساننىڭ تۇرمۇشىنى تەرتىپكە سېلىپ، ئەبەدىي سائادىتىنىڭ دورىسىنى تەقدىم قىلىدىغان بۇ ئىلاھى كىتابلار ئاللاھنىڭ كالام سۈپىتىنىڭ بەشەر كالامى ۋە ئىدراكىغا ئەكس ئېتىشىدۇر. شۇنداقلا ھەر بىرسى قىلغان چاقىرىقلىرى بىلەن بىرگە ئايرىم كالام مۆجىزىسىدۇر.

ئىلاھى كىتابلارنىڭ ئاخىرقىسى بولغان قۇرئانى-كەرىم كەلگەندىن كېيىن ئۆزىدىن ئىلگىرىكى كىتابلارنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرغان. دەۋرىنىڭ تەرەققىياتى، بەشەرى ئېھتىياجلار، غەپلەت ۋە نەپسانىيەت ئەربابىنىڭ ئۇ كىتابلارغا قەلەم تەككۈزۈشى تۈپەيلى

مۇشۇنداق بولغان. بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە سۇھۇف ۋە كىتابلاردا ئۆز (ماھىيەت)، يەنى ئېتىقادى مەسىلىلەر ئوخشاشتۇر. شائىر بۇنى خۇلاسە قىلىپ مۇنداق ئىپادىلىگەن:

تۆت كىتابنىڭ مەنىسى:
لا ئىلاھە ئىللەللاھ!

ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

لِكُلِّ أُمَّةٍ جَعَلْنَا مَنسَكاً هُمْ نَاسِكُوهُ فَلَا يُنَازِعُنَّكَ فِي الْأَمْرِ وَادْعُ إِلَى رَبِّكَ إِنَّكَ لَعَلَى هُدًى مُّسْتَقِيمٍ

**«ھەر ئۈممەت ئۈچۈن بىر شەرىئەت بېكىتتۇق، ئۇلار شۇ شەرىئەتكە ئەمەل قىلىدۇ، (مۇشرىكلار) شەرىئەت ئىشىدا سەن بىلەن جېدەللەشمىسۇن، كىشىلەرنى پەرۋەردىگارىڭنىڭ (ئىبادىتىگە) دەۋەت قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن شەكسىز توغرا يولدا سەن.»** (ھەج سۈرىسى، 67-ئايەت)

ساماۋى كىتابلارنىڭ ئەڭ بۈيۈك ئالاھىدىلىكى شۈبھىسىز ئىلاھى ۋەھىيگە تايانغانلىقىدۇر. بۇگۈن بۇ ئالاھىدىلىك پەقەتلا قۇرئانى-كەرىمدىلا بار. چۈنكى باشقا ئىلاھى كىتابلار پەيغەمبەرلىرىدىن كېيىن بەشەرى ئۆزگەرتىشلەرگە دۇچار بولدى. بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ئەڭ ئاخىرىدا نازىل قىلىنغان قۇرئانى-كەرىم ئىلاھى كىتابلارنىڭ «خىتامۇھۇ-مىسك» جەھەتىدىن ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەڭ مۇكەممىلىدۇر. ئەڭ ئاخىرقىسى بولۇش سۈپىتى بىلەن بىۋاستە ئىلاھى مۇھاپىزەت ئاستىدىدۇر. ئۇ قىيامەتكىچە ئۆزىنى ئىلاھى ئىپادە بىلەن مۇنداق تەقدىم قىلىدۇ:

وَإِن كُنتُمْ فِي رَيْبٍ مِّمَّا نَزَّلْنَا عَلَى عَبْدِنَا فَأْتُواْ بِسُورَةٍ مِّن مِّثْلِهِ وَادْعُواْ شُهَدَاءكُم مِّن دُونِ اللهِ إِنْ كُنْتُمْ صَادِقِينَ

**«بەندىمىز (مۇھەممەد)گە بىز نازىل قىلغان قۇرئاندىن شەكلەنسەڭلار، قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرىنى مەيدانغا چىقىرىپ بېقىڭلار (قۇرئانغا تەئەررۇز قىلىشتا) ئاللاھتىن باشقا ياردەمچىڭلارنىڭ ھەممىسىنى (ياردەمگە) چاقىرىڭلار، (قۇرئان ئىنساننىڭ سۆزى دېگەن گېپىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار.»** (بەقەرە سۈرىسى، 23-ئايەت)

بۇ ئىلاھى تەستىق بىلەن قۇرئانى-كەرىم جىمى ئەسىرلەرنى دوئىلغا چاقىرىپ، بايان مۆجىزىسى شەكلىدە داۋاملىشىۋاتىدۇ. ئۇنىڭدىن بىزگە قۇتۇلۇش رىتسېپى ماھىيىتىدە تەقدىم قىلىنغان جەھەتلەر قىسقىچە تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

1. ئامەنتۇ (ئىمان ئاساسلىرى) ۋە سالىھ ئەمەل،

2. ئىنساننىڭ سۈرەت شەكلى بىلەن يارىتىلىش باسقۇچلىرى: دۇنياغا كېلىشى، ياشىشى، ۋاپات بولۇشى قاتارلىقلار. يەنە تۇرمۇشى بىلەن مۇناسىۋەتلىك نەپسكە ئائىت سۈپەتلىرى، روھقا مۇناسىۋەتلىك كامىل خىسلەتلىرى ۋە ئىنساننىڭ خام ئالاھىدىلىكلەردىن كامىل ئالاھىدىلىكلەرگە يۈكسىلىشى ئۈچۈن نەپس تەربىيىسى بىلەن مۇناسىۋەتلىك قەلب پاكىزلىقى،

3. كائىناتنىڭ مەنزۇمەسى (دائىرىسى): يەتتە قات ئاسمان، قۇياش، ئاي، يىل، يۇلتۇزلار، تەبىئەت ھادىسىلىرى، سايىنىڭ قىسقىرىشى، ئۇزۇرۇشى، يامغۇر، كېچە-كۈندۈزنىڭ ئالمىشىشى، يەر بىلەن ئاسمان ئارىسىدا ياشايدىغان مەۋجۇداتلارنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى،

4. تارىخىي مەلۇماتلار: مىللەتلەرنىڭ ياخشى-يامان ئەھۋالىنىڭ دۇنيا-ئاخىرەتتىكى ئەھۋاللىرى، ئىلاھى ئىنتىقام تەجەللىلىرى، پەيغەمبەرلەر ۋە قەۋملىرىنىڭ قىسسىلىرى، ئۆتمۈشتىن ئىبرەتلەر،

5. بىر تەرەپتىن ئەزەل، يەنە بىر تەرەپتىن ئەبەد ئىقلىمىغا تۇتىشىدىغان چوڭقۇر تەپەككۇر ۋە تەزەككۇر دەرياسى.

### 4. پەيغەمبەرلەرگە ئىشىنىش

پەيغەمبەرلەر ھىدايەت رەھبەرلىرىدۇر. ئىنسان ئوغلى سىراتى مۇستەقىمدە توغرا مېڭىشتا ئاجىز قېلىپ، خاتالىق سادىر قىلىشقا مايىل مەخلۇق بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھتائالا ئۇنى ئۆز پەزلىدىن پەيغەمبەرلەر بىلەن كۈچلەندۈرگەن. بۇنىڭ بىلەن ئاللاھتائالا ئىنسانغا كىتاب ۋە پەيغەمبەرلەر بىلەن مەسئۇلىيەت چەك-چېگرىسىنى بىلدۈرگەن. بۇنداق لۇتۇپتىن ھەر قانداق بىر قەۋمنى مەھرۇم قىلمىغان. بۇ ھەقتە قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق دېيىلگەن:

وَلَقَدْ بَعَثْنَا فِي كُلِّ أُمَّةٍ رَّسُولاً أَنِ اعْبُدُواْ اللهَ وَاجْتَنِبُواْ الطَّاغُوتَ

**«بىز ھەقىقەتەن ھەر بىر ئۈممەتكە: «ئاللاھقا ئىبادەت قىلىڭلار، شەيتاندىن (يەنى شەيتانغا، بۇتلارغا، كاھىنلارغا ئوخشاش ھەر قانداق مەبۇدقا ئىبادەت قىلىشتىن) يىراق بولۇڭلار» دەپ پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق.»**
(نەھل سۈرىسى، 36-ئايەت)

دىنىنىڭ غايىسى: نەپسانى ۋە روھانى مايىللىقتىن ئىبارەت بىر-بىرىگە زىت تەجەللىلەرگە ئىگە بولغان ئىنساننى ئۆزىدىكى نەپسانى ئىللەتلەرنى ئەڭ تۆۋەن ھالەتكە

چۈشۈرۈپ، نۇرانى خىسلەتلەرنى يۇقىرى پەللىگە چىقىرىشتىن ئىبارەتتۇر. لېكىن بۇ غايىنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ئۈچۈن ئىنسان شەخسىيەتلىك بىر نەمۇنىگە يەنى «ئۈسۈەئى ھەسەنە» دەپ ئاتىلىدىغان گۈزەل ئۆرنەككە موھتاجدۇر. پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەۋەتىلىشىدىكى ھېكمەتلەردىن بىرى ئۇلارنىڭ ئىنسانلار ئۈچۈن ئەگىشىشكە بولىدىغان مۇكەممەل نۇمۇنەئى ئىمتىسال (ئۈلگە) بولغانلىقىدۇر. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

وَمَا أَرْسَلْنَا مِن رَّسُولٍ إِلاَّ لِيُطَاعَ بِإِذْنِ اللهِ

**«بىز ھەر قانداق بىر پەيغەمبەرنى پەقەت ئىتائەت قىلىنىش ئۈچۈنلا ئەۋەتتۇق.»** (نىسا سۈرىسى، 64-ئايەت)

بۇ ئالاھىدىلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدا بىر زىرۋە (ئەڭ يۇقىرى پەللە) تەشكىل قىلغان. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن:

لَقَدْ كَانَ لَكُمْ فِي رَسُولِ اللهِ أُسْوَةٌ حَسَنَةٌ لِّمَن كَانَ يَرْجُو اللهَ وَالْيَوْمَ الْآخِرَ وَذَكَرَ اللهَ كَثِيراً

**«سىلەرگە ئاللاھنى، ئاخىرەت كۈنىنى ئۈمىد قىلغان ۋە ئاللاھنى كۆپ ياد ئەتكەنلەرگە رەسۇلۇللاھ ئەلۋەتتە ياخشى ئۈلگىدۇر.»** (ئەھزاپ سۈرىسى، 21-ئايەت)

ئىنسانلار ئاللاھقا ئىمان ئېيتىش ۋە ئىبادەت قىلىشقا مەسئۇل قىلىنغان. بۇ مەسئۇلىيەتنىڭ كامىل مەنادا ئىجرا قىلىنىشى ئۈچۈن، ئاللاھ جەننەت بىلەن تەمىنات ئاستىغا ئالغان پەيغەمبەرلەرنى تەبلىغ ۋەزىپىسى بىلەن مەسئۇل قىلغان. بۇنىڭ بىلەن ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئاخىرەتتە ھېساب بېرىدىغانلىقىنى ئېيتقان. بۇ ھەقتە ئايەت-كەرىمدە مۇنداق دېيىلگەن:

فَلَنَسْأَلَنَّ الَّذِينَ أُرْسِلَ إِلَيْهِمْ وَلَنَسْأَلَنَّ الْمُرْسَلِينَ

**«بىز ئەلۋەتتە پەيغەمبەر ئەۋەتىلگەن ئۈممەتلەردىن (پەيغەمبەرلەر تەبلىغ قىلدىمۇ؟ سىلەر قانداق جاۋاب بەردىڭلار؟ دەپ) سورايمىز، پەيغەمبەرلەردىنمۇ ئەلۋەتتە (ئاللاھ تاپشۇرغان ۋەزىپىنى ئادا قىلدىڭلارمۇ؟ دەپ) سورايمىز.»** (ئەئراپ سۈرىسى، 6-ئايەت)

بۇ مەسئۇلىيەتنىڭ ئىدراكى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋىدا خۇتبىسىدا يۈز مىڭدىن كۆپ ساھابىدىن:

- ئەي ئىنسانلار! قىيامەتتە مېنى سىلەردىن سورايدۇ، نېمە دەيسىلەر؟ - دەپ سورىغاندا:

ئەسھابى كىرام:

- ئاللاھنىڭ ئەلچىلىگىنى تاماملىدىڭ، ۋەزىپەڭنى ئورۇنلىدىڭ، بىزگە نەسىھەت قىلدىڭ! دەپ شاھىتلىق بېرىمىز. - دېگەن.

كائىناتنىڭ پەخرى دىنىنى تەبلىغ قىلغانلىقىغا شاھىتلىق ئېلىش ئۈچۈن:

**- ئەسھابىم! تەبلىغ قىلدىممۇ؟**

**- تەبلىغ قىلدىممۇ؟**

**- تەبلىغ قىلدىممۇ؟**

دەپ ئۈچ قېتىم تەستىق ئالغان. كېيىن قوللىرىنى يۇقىرىغا ئېچىپ:

**شاھىت بول يا رەب!**

**شاھىت بول يا رەب!**

**شاھىت بول يا رەب!** دەپ شاھادىتىنى تىلىگەن. (بۇخارى، ئىلىم، 37)

ھەر قەۋمگە پەيغەمبەر ئەۋەتىلىش ھەقىقىتىگە بىنائەن، پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىسىملىرى قۇرئانى-كەرىمدە زىكىر قىلىنغانلار بىلەن كۇپايە ئەمەستۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَرُسُلاً قَدْ قَصَصْنَاهُمْ عَلَيْكَ مِن قَبْلُ وَرُسُلاً لَّمْ نَقْصُصْهُمْ عَلَيْكَ

**«بىز نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئىلگىرى (ئى مۇھەممەد!) ساڭا بايان قىلغانلىرىمىزمۇ بار، بايان قىلمىغانلىرىمىزمۇ بار.»** (نىسا سۈرىسى، 164-ئايەت)

رىۋايەتلەردە 124 مىڭ ياكى 224 مىڭ پەيغەمبەر ئەۋەتىلگەن دەپ بايان قىلىنىدۇ. بۇلاردىن بىر قىسمىغا مۇستەقىل شەرىئەت بېرىلگەن. بىر قىسمى ئەۋۋەلقى پەيغەمبەرلەرنىڭ شەرىئەتلىرىنى داۋاملاشتۇرغان. پەيغەمبەرلەر ئاساسلىق قىلىپ شۇ ئۈچ ۋەزىپە بىلەن ئەۋەتىلگەن:

1. ئاللاھنىڭ بۇيرۇقلىرىنى يەتكۈزۈش،

2. يامان ئىشلاردىن يىراق قىلىش (نەپىس تەربىيىسى)،

3. كىتاب ۋە ھېكمەت ئۆگۈتۈش بىلەن ئىنسانىيەتنى سىراتى مۇستەقىمغا باشلاش.

پەيغەمبەرلەرنىڭ مەۋجۇتلۇقى بىزنىڭ مەۋجۇتلۇقىمىزنىڭ ئاساسىنى تەشكىل قىلىدۇ. ئۇلار يۈز مىڭلىغان ئىنسانلارنى ئۈسۋەئى ھەسەنە (گۈزەل ئىنسان) دەپ ئاتىلىدىغان ئۆرنەك شەخسىيەتلەر بىلەن يوغۇرۇپ بىر مەخلۇق شەكلىگە كەلتۈرگەن. ئىنسانلارنىڭ روھلىرىنى بىر تەڭپۇڭلۇقنىڭ ھۇزۇرلۇق ئېقىشى ئاستىدا ئاللاھقا ۋاسىل قىلدۇرغان.

پەيغەمبەرلەر قابىلىيىتى بىلەن ئەمەس ئىلاھىي تەيىن بىلەن بەلگىلىنىدۇ. بۇ سەۋەپتىن ئۇلار ئاللاھ تەرىپىدىن بېرىلگەن ھەر خىل ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە. پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش بۇ ئالاھىدىلىكلەر ئەتراپىدا تاماملىنىدۇ. بۇ ئالاھىدىلىكلەر:

**سىدق**: پەيغەمبەرلەر سۆز-ھەرىكەتلىرىدە دائىم توغرا بولىدۇ. سۆز-ھەرىكەتلىرى بىر-بىرىنىڭ ئەينىكىدۇر. ئۇلار قەتئىي يالغان سۆزلىمەيدۇ. ئۇلارنىڭ راستچىللىقى ئۇلارغا ئىمان كەلتۈرمىگەنلەر تەرىپىدىنمۇ تەستىقلانغان ئۇلۇغلۇقتا ئىگە. بۇنىڭ سان-ساناقسىز مىساللىرىدىن بىر نەچچىسى:

ۋىزانتىيە ئىمپېراتورى ھىراقلىيۇس پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەققىدە مەلۇماتقا ئىگە بولۇش ئۈچۈن، ئىمان ئېيتمىغان ئەبۇ سۇفياندىن سورىغان سوئاللىرىدىن بىرىدە:

- سۆزىدە تۇرمىغان چاغلىرى بولدىمۇ؟ - دەپ سورىغاندا:

ئەبۇ سۇفيان ئۇ ۋاقىتلاردا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۈشمەن بولىشىغا قارىماي:

- ياق، ئۇ بەرگەن ۋەدىسىدە تۇرىدۇ! - دەپ جاۋاب بەرگەن.

مەككە مۇشرىكلىرىدىن ئۇبەييە ئىبنى ھەلەپمۇ ئىسلامنىڭ ئەشەددىي دۈشمەنلىرىدىن بىرى ئىدى. ھىجرەتتىن ئىلگىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا:

- بىر ئات بېقىۋاتىمەن. ئۇنىڭغا ئەڭ ياخشى نەرسىلەرنى يېگۈزۈۋاتىمەن. ئۇنىڭغا مىنىپ بىر كۈنى سېنى ئۆلتۈرىمەن. -دېگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ ئۇنىڭغا:

- ئاللاھ خالىسا، مەن سېنى ئۆلتۈرىمەن. - دەپ جاۋاب قايتۇرغان.

ئۇھۇد ئۇرۇشىدا بۇ مۇشرىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئىزدەپ ۋاقىراپ:

- ئەگەر بۈگۈن ئۇ قۇتۇلسا، مېنىڭ ئىشىم تۈگەيدۇ. - دىگەن. بۇ خىيال بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن يېقىنىغا كەلگەن. ساھابە-كىرام ئۇ يېقىنلىشىشتىن ئىلگىرى ئۇنىڭ بېشىنى ئېلىشنى تەلەپ قىلغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- قويۇۋېتىڭلار، يېقىنلاشسۇن! - دېگەن.

ئۇبەييە ئىبنى ھەلەپ يېقىنلاشقان ۋاقىتىدا رەسۇلۇللاھ ساھابىنىڭ بىرسىنىڭ نەيزىسىنى ئېلىپ ئۇنىڭغا قارىتىپ ئاتقان. نەيزە ئۇبەيىنىڭ بويىننى ئازراق زېدە قىلغان. ئۇ بۇ كىچىك بىر زەربە بىلەن ئاتتىن يىقىلىپ، بىر قانچە قېتىم ئورنىدىن تۇرۇشقا تەمشىلىپ، ئارقىسىغا قاراپ قاچقان. بىر تەرەپتىن يۈگرەپ قاچسا، بىر تەرەپتىن كۆزى چەقىپ كەتكۈدەك ھالەتتە :

- قەسەم قىلىمەنكى، مۇھەممەد مېنى ئۆلتۈردى. - دەپ ۋاقىرغان. مۇشرىكلار يېنىغا كېلىپ، ئۇنىڭ يارىسىغا قاراپ:

- بۇ بىر كىچىك يارىغۇ. - دېگەندە، ئۇ جىمىقماي:

- مۇھەممەد ماڭا مەككىدىكى ۋاقتىدا مەن سېنى ئۆلتۈرىمەن. - دېگەن ئىدى، قەسەم قىلىمەنكى، ئۇ ماڭا بىر تۆكرۈك تۈكۈرسىمۇ مەن يەنە ئۆلىمەن. - دەپ ۋاقىراشقا باشلىغان. ئاۋازى كالىنىڭ مۆگرەشلىرىگە ئوخشاپ قالغان. بۇ ئەھۋالنى كۆرگەن ئەبۇ سۇفيان:

- شۇ كىچىككىنە بىر يارىغا بۇ قەدەر ۋاقىرامسەن؟ - دەپ ئەيىپلىگەندە، ئۇنىڭغا:

- سەن بىلمەيسەن. بۇ يارىنى كىم قىلدى؟ بۇ مۇھەممەد قىلغان يارىدۇر. لات ۋە ئۇززاغا قەسەم قىلىمەنكى، بۇ يارىنىڭ ئاغرىقىنى پۈتۈن ھىجاز خەلقىگە تەقسىم قىلسا، ھەممىسى ئۆلگەن بولاتتى. مۇھەممەد ماڭا مەككىدە مەن سېنى چوقۇم ئۆلتۈرىمەن دېگەن ئىدى. مەن ئۇ ۋاقىتتىن باشلاپ ئۇنىڭدىن قۇتۇلالمايدىغانلىقىمنى ھېس قىلغان ئىدىم. ئۇ ماڭا بۇنى دېگەندىن كېيىن ماڭا بىر تۆكرۈك تۈكۈرسىمۇ مەن يەنە ئۆلىمەن. - دېگەن.

نەتىجىدە پەيغەمبەر دۈشمىنى بولغان ئۇبەي مەككىگە يېتىپ بارالماي، يولدا ئۆلگەن. بۇ ۋەقەدە كۆپلىگەن ئىبرەت بار. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى يېقىندىن تونۇيدىغان ئەشەددى بىر مۇشرىك ئۇنىڭ سۆزىنىڭ توغرا ئىكەنلىكىگە ئىشىنەتتى.

**ئامانەت:** پەيغەمبەرلەر ئىنسانىيەتنىڭ ئەڭ ئىشەنچلىك ئىنسانلىرىدۇر. ئىمان ئەھلى بولمىغانلارمۇ ئۇلارغا ئەبەدىي ئىشەنچە قىلىدۇ. چۈنكى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەققىدە ئېيتىلغان **مۇھەممەدۇل ئەمىن** سۆزىنى مۇشرىكلار تىللىرىدىن چۈشۈرمىگەن ۋە ئامانەتلىرىنى ئۆز يېقىنلىرىغا بەرمەي، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تاپشۇرغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھىجرەت قىلغان ۋاقتىدىمۇ مۇشرىكلارنىڭ بىر قىسىم ئامانەتلىرى بار ئىدى. ئۆلۈم تەھدىتى ئالدىدىمۇ ھەزرىتى ئەلىنى مەككىدە قالدۇرۇپ، ئامانەتلەرنى ئىگىلىرىگە تاپشۇرغۇزۇپ بەرگەن.

**فەتانەت:** ئىنسانلار ئارىسىدا ھەر جەھەتتىن بولۇپمۇ ئەقىللىق ۋە زىرەكلىك جەھەتتە ئەڭ ئۈستۈن دەرىجىگە ئىگە. ئۇلار كۈچلۈك ئەستە ساقلاش قابىلىيىتىگە، يۈكسەك مەنتىق ۋە قايىل قىلىش كۈچىگە ئىگە. بۇ سۈپەت پەيغەمبەرلەردە ئوبشىمىغان دەرىجىدە ئوتتۇرىغا چىققان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پۈتكۈل ھاياتى بۇ خىسلەتلەر بىلەن تولغان.

پەيغەمبەرلىكتىن ئىلگىرى بىر كەلكۈندە كەبە سۇ ئاپىتىدا قېلىپ يىقىلغان. كەبە مەككىدىكى قەبىلىلەر تەرىپىدىن رېمونت قىلىنغان. لېكىن ھەجەرۇل ئەسۋەدنى ئورنىغا قويۇش مەسىلىسىدە ھەر قەبىلە بۇ شەرەپلىك ۋەزىپىنى ئۆزىنىڭ قىلىشنى ئويلاپ، ئىختىلاپ قىلىشقان. تالاش-تارتىش ئەۋجىگە چىقىپ، ئىشنى ئۇرۇش-جېدەل بىلەن ھەل قىلىشقا قاراپ يۈزلەنگەندە ئىچىدىن بىرەيلەن:

- جېدەللەشمەيلى! بۇ مەسىلىنى ئوتتۇرىمىزدا ھەل قىلالمىدۇق، ھەرەم ئىشىكىدىن تۇنجى قېتىم كىرگەن ئادەمنى ھۆكۈم قىلىشقا تەكلىپ قىلايلى ۋە ئۇنىڭ ھۆكمىگە رازى بولايلى. - دېگەن. بۇ ۋاقىتتا ئىشىكنىڭ ئالدىدا كائىناتنىڭ ئۇستازى كۆرۈنگەن. بۇنىڭ بىلەن ھەممە ئادەمنىڭ يۈزىدە تاتلىق تەبەسسۇم پەيدا بولغان. چۈنكى كەلگەن ئادەم مۇھەممەدۇل ئەمىن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسىلىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن ھەر قەبىلىدىن بىردىن ئادەم تاللىغان. يەكتەكنى يەرگە سېلىپ، ھەجەرۇل ئەسۋەدنى يەكتەكنىڭ ئۈستىگە قويۇپ، تاللىغان كىشىلەرنىڭ ھەر بىرىنى بىر ئۇچىدىن تۇتقۇزغان. مۇبارەك تاشنى بىرلىكتە كۆتۈرگەن. كېيىن مۇبارەك قوللىرى بىلەن يېرىگە قويغان. بۇنىڭ بىلەن تەڭداشسىز پاراستىنى كۆرسىتىپ، قەبىلىلەر ئارىسىدا چىقىش ئالدىدا تۇرغان جېدەلنىڭ ئالدىنى ئالغان.

ئۇنىڭ ئىسلام يولىدا قىلغان ئۇرۇشلىرىدىكى يۈكسەك شجائىتى، تىنچلىق كېلىشىملىرى ھۇدەيبىيەدە كۆرسەتكەن پاراستى، مەككىنىڭ فەتھى، ھۇنەين، تائىفتىكى پەۋقۇلئاددە تەدبىرلىرى، كۆرسەتكەن ئادالىتى ئىنسانىيەت يېتىپ بارالمايدىغان دەرىجىدە يۈكسەك بولغان.

**تەبلىغ**: ئىلاھى ئەمىرلەرنى ئەسلى ماھىيىتىدە ئىنسانلارغا يەتكۈزىدۇ. ئۇلار تەبلىغىدە ئۆزىدىن بىر نەرسە قوشمايدۇ ياكى ئېلىۋەتمەيدۇ.

**ئىسمەت:** مەخپى-ئاشكارا ھەر تۈرلۈك گۇناھ ۋە مەسىيەتلەردىن يىراقتۇر. لېكىن ئۇلارنىڭمۇ ئاجىزلىقنى بىلىشى ۋە بەشەر ئىكەنلىكىنى، ئۆزىگە ئۇلۇھىيەت سۈپىتى بېرىلىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن، بەزى ۋاقىتلاردا «زەللە» دېيىلىدىغان غەيرى ئىرادى بەشەر ئالامەتلىرى بولىدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ ئۆرنەك ئېلىشى مۇمكىن بولىدىغان ئىشلارنى قىلىش مەجبۇرىيىتى بار. ئەكسىچە، ئىنسانلار پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەمىر قىلغانلىرىنى بىزنىڭ تاقىتىمىز يەتمەيدۇ دەپ ئىلاھى ئەمىر ۋە نەھىيلەرنى ئادا قىلىشتا بوشاڭلىق قىلىپ، بانا ئۈستىگە بانا كۆرسىتىدۇ. بۇ ھەقىقەتنى كۆز ئالدىغا كەلتۈرمەي پەيغەمبەرلەرنىڭ پەرىشتىلەردىن يارىتىلغانلىقىنى دەۋا قىلىدىغان غاپىللارمۇ چىققان. بۇلارغا قۇرئانى-كەرىم مۇنداق جاۋاب بەرگەن:

قُل لَّوْ كَانَ فِي الأَرْضِ مَلآئِكَةٌ يَمْشُونَ مُطْمَئِنِّينَ لَنَزَّلْنَا عَلَيْهِم مِّنَ السَّمَاءِ مَلَكاً رَّسُولاً

**«(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «مۇبادا زېمىندا (يەنى زېمىن ئەھلىدەك) مېڭىپ يۈرۈيدىغان، ئولتۇراقلاشقان پەرىشتىلەر بولسا ئىدى،**

**ئەلۋەتتە ئۇلارغا ئاسماندىن پەرىشتىنى پەيغەمبەر قىلىپ چۈشۈرەتتۇق.»** (ئىسرا سۈرىسى، 95ـ ئايەت)

وَمَا جَعَلْنَاهُمْ جَسَداً لَّا يَأْكُلُونَ الطَّعَامَ وَمَا كَانُوا خَالِدِينَ

**«پەيغەمبەرلەرنى تاماق يېمەيدىغان جەسەت قىلغىنىمىز يوق (يەنى ئۇلار بارلىق كىشىلەرگە ئوخشاش يەيدۇ، ئىچىدۇ) ھەمدە ئۇلار (دۇنيادا ئۆلمەي) مەڭگۈ قالىدىغان بولغىنى يوق (يەنى ئۇلارمۇ بارلىق كىشىلەرگە ئوخشاش ۋاپات بولىدۇ).»** (ئەنبىيا سۈرىسى، 8ـ ئايەت)



پەيغەمبەرلەرنىڭ بۇ بەش سۈپىتىدىن باشقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىگە خاس ئۈچ سۈپىتى بار بولۇپ، بۇلار تۆۋەندىكىلەردۇر:

1. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەبىبۇللاھتۇر، پۈتكۈل پەيغەمبەرلەردىن ئەۋزەلدۇر. ئۇ ئىنسانىيەتنىڭ ئەڭ شەرەپلىكىدۇر. نەجىپ پازىل ئۇنى قىسقىچە مۇنداق تەسۋىرلىگەن:

خوشپۇرىقىڭنى سۈزۈپتۇ ئەزەل،

سەن ھەسەلسەن، مەۋجۇدات ھەرە كۆنىكى ...

2. پۈتكۈل ئىنسان ۋە جىنلارغا ئەۋەتىلگەن، يەنى رەسۇلۇللاھ سەقەلەيندۇر. ئىلىپ كەلگەن دىنى قىيامەتكىچە باقىيدۇر. باشقا پەيغەمبەرلەر ۋاقىتلىق بىر زامان ۋە مەلۇم بىر قەۋمگە ئەۋەتىلگەن. بۇ جەھەتتىن ھەر پەيغەمبەرنىڭ مۆجىزىسى ئۆز زامانىغا تەئەللۇق بولغان بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسى پۈتكۈل زامانغا يېيىلغان. بولۇپمۇ قۇرئانى-كەرىم ئۇنىڭغا بېرىلگەن ئەڭ بۈيۈك مۆجىزە سۈپىتىدە قىيامەتكىچە جارىدۇر.

3. خاتىمۇل ئەنبىيا يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ:

«مەن ئادەم سۇ بىلەن توپىراق ئارىسىدىكى ۋاقىتىدا نەبى ئىدىم» (كەشفۇل ھافا، 2ـ جىلد، 132ـ بەت) دېگەن بايانى بويىچە، ئۇ ئىنسانلار ۋە جىنلار ئالىمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر بولسا، يارىتىلىش جەھەتتىن تۇنجىسىدۇر.

بۇلاردىن باشقا يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قىيامەت كۈنى ئۈچۈن ماقامى مەھمۇد ۋە شاپائەتنى ئۇزما بەخش قىلىنغان. بۇ سەۋەپتىن ئۇ مەرھەمەت پەيغەمبىرى مەھشەر كۈنىدە ئۈممىتىنىڭ گۇناھكارلىرىغا شاپائەت قىلىدۇ، بۇ شاپائىتىمۇ مەقبۇل بولىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا:

وَمَا أَرْسَلْنَا مِن رَسُولٍ إِلاَّ لِيُطَاعَ بِإِذْنِ اللهِ وَلَوْ أَنَّهُمْ إِذ ظَّلَمُواْ أَنفُسَهُمْ

جَآؤُوكَ فَاسْتَغْفَرُواْ اللهَ وَاسْتَغْفَرَ لَهُمُ الرَّسُولُ لَوَجَدُواْ اللهَ تَوَّاباً رَحِيماً

**«بىز ھەر قانداق بىر پەيغەمبەرنى پەقەت ئىتائەت قىلىنىش ئۈچۈنلا ئەۋەتتۇق (ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغانلىق ئاللاھقا ئىتائەت قىلغانلىق بولىدۇ)، ئۇلار (يەنى مۇناپىقلار) (سېنىڭ ھۆكمىڭنى قوبۇل قىلماي) ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغاندا، ساڭا كېلىپ ئاللاھتىن مەغپىرەت تىلىسە ئىدى، ئەلۋەتتە ئۇلار ئاللاھنى كەچۈرۈم قىلغۇچى، ناھايىتى مېھرىبان تاپاتتى.»** (نىسا سۈرىسى، 64-ئايەت) دېگەن. بۇ ھەقىقەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنىڭ كەچۈرۈم قىلىنىشى ھەققىدە شاپائەت ۋە ئىستىغپار ئېيتىشىنىڭ قانچىلىك ئەھمىيىتى بارلىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ بايانىمۇ كۆڭۈللەرگە ئۈمىد ۋە رەھمەت بېرىدىغان خوشخەۋەردۇر:

قىيامەت كۈنى بولغاندا ئىنسانلار بىر-بىرىگە ئارىلىشىپ كېتىدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنىڭغا:

- رەببىڭنىڭ ئالدىدا بىزگە شاپائەت قىلغىن. - دەيدۇ. ئۇ:

- مەن بۇ ماقامدا ئەمەس، لېكىن سىلەر ئىبراھىمنىڭ يېنىغا بېرىڭلار، ئۇ راھماننىڭ يېقىن دوستىدۇر - دەيدۇ. ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىدۇ. ئۇمۇ:

- مەن بۇ ماقامدا ئەمەس، ئەمما سىلەر مۇسانىڭ يېنىغا بېرىڭلار. چۈنكى ئۇ ئاللاھ بىلەن سۆزلەشكەن. - دەيدۇ.

ئۇلار مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىدۇ. ئۇمۇ:

- مەنمۇ بۇ ئەھۋالدا ئەمەس، ئەمما سىلەر ئىسانىڭ يېنىغا بېرىڭلار. ئۇ ئاللاھنىڭ روھى ۋە كەلىمىسىدۇر. - دەيدۇ. ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بارىدۇ. ئۇمۇ:

- مەن بۇ ماقامدا ئەمەس، لېكىن سىلەر مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا بېرىڭلار. - دەيدۇ.

مېنىڭ يېنىمغا كېلىدۇ. مەن ئۇلارغا:

- ھەئە، بۇ ماقام ماڭا بەخش قىلىنغان. - دەيمەن. بۇنىڭ بىلەن ئاللاھتائالانىڭ ھۇزۇرىغا چىقىش ئۈچۈن رۇخسەت سورايمەن. رۇخسەت بېرىلىدۇ. ئۇ ۋاقىتتا ماڭا مەن ھازىر بىلمەيدىغان بىر قىسىم مەدھىيە سۆزلىرى ئىلھام قىلىنىدۇ. بۇ ھەمدۇ-سانا سۆزلىرى بىلەن رەببىمگە ھەمدۇ ئېيتىمەن. ئۇنىڭغا سەجدە قىلىمەن. (ئۇ ۋاقىتتا ماڭا):

«ئەي مۇھەممەد بېشىڭنى كۆتەر، سۆزلە! سۆزۈڭ تىڭشىلىدۇ، تەلەپ قىل! تەلەپ قىلغىنىڭ بېرىلىدۇ، شاپائەت قىل! شاپائىتىڭ قوبۇل قىلىنىدۇ» دېيىلىدۇ. مەن:

«ئەي رەببىم! ئۈممىتىمنى تەلەپ قىلىمەن، ئۈممىتىمنى ئىستەيمەن!» دەيمەن. ئاللاھتائالا:

«ئەي مۇھەممەد! چىق، قەلبىدە بىر ئارپا دانىسى قەدەر ئېغىرلىقىدا ئىمانى بولغان ھەر ئادەمنى ئۇ يەردىن (يەنى جەھەننەمدىن) چىقار!» دەيدۇ.

مەن ئۇلارنى چىقىرىپ دېگىننى قىلىمەن. كېيىن يەنە قايتىپ ئەينى ھەمدۇ سۆزلىرى بىلەن ھەمدۇ ئېيتىمەن. كېيىن سەجدىگە بارىمەن. سەجدىدە ئاللاھتائالا تەكرار:

«ئەي مۇھەممەد، بېشىڭنى كۆتۈر، سۆزلە! سۆزۈڭ تىڭشىلىدۇ، تەلەپ قىل! تەلەپ قىلغىنىڭ بېرىلىدۇ. شاپائەت قىل! شاپائىتىڭ قوبۇل قىلىنىدۇ. » دەيدۇ. مەن يەنە:

«ئەي رەببىم! ئۇممىتىمنى تەلەپ قىلىمەن، ئۇممىتىمنى ئىستەيمەن!» دەيمەن. ئاللاھتائالا:

«چىق، قەلبىدە بىر تۇرۇپ ئۇرۇقىدىن كىچىك مىقداردا ئىمان بار ھەممە ئادەمنى جەھەننەمدىن چىقار» دەيدۇ.

مەن بۇلارنى چىقىرىمەن. كېيىن تۆتىنچى قېتىم قايتىپ ئەينى ھەمدۇ سۆزلىرى بىلەن ئۇنىڭغا ھەمدۇ ئېيتىمەن ۋە سەجدىگە بارىمەن. ئاللاھتائالا يەنە:

«ئەي مۇھەممەد، ئېيتقىن! سۆزلىرىڭ تىڭشىلىدۇ، ئىستە! خالىغىنىڭ بېرىلىدۇ. شاپائات قىل! شاپائىتىڭ قوبۇل قىلىنىدۇ» دەيدۇ.

مەن بۇ قېتىم:

«ئەي رەببىم! لائىلاھە ئىللەللاھ، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر دېگەن ھەر ئادەم ئۈچۈن ماڭا رۇخسەت بەرگىن» دەيمەن.

ئاللاھتائالا: «ئىززىتىمگە، جالالىمغا، ئۇلۇغلۇقۇمغا ۋە بۈيۈكلۈكۈمگە قەسەم قىلىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر دېگەن ھەر ئادەمنى ئۇ يەردىن (جەھەننەمدىن) چىقىرىمەن» دەيدۇ. (بۇخارى، تەۋھىد، 36)

پەيغەمبەرلەر يۇقىرىدا بايان قىلىنغان سۈپەتلىرى بىلەن ئىنسانلارغا ھىدايەت رەھبىرى بولغان ۋە ئۈممىتىگە ئۇلارغا ئەگىشىش ئەمىر قىلىنغان. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

قُولُواْ آمَنَّا بِاللهِ وَمَا أُنزِلَ إِلَيْنَا وَمَا أُنزِلَ إِلَى إِبْرَاهِيمَ وَإِسْمَاعِيلَ وَإِسْحَاقَ وَيَعْقُوبَ وَالأَسْبَاطِ وَمَا أُوتِيَ مُوسَى وَعِيسَى وَمَا أُوتِيَ النَّبِيُّونَ مِن رَّبِّهِمْ لاَ نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِّنْهُمْ وَنَحْنُ لَهُ مُسْلِمُونَ

**«ئېيتىڭلاركى، «ئاللاھقا ئىمان ئېيتتۇق، بىزگە نازىل قىلىنغان ۋەھيىگە، ئىبراھىمغا، ئىسمائىلغا، ئىسھاققا، ياقۇبقا ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىغا نازىل قىلىنغان ۋەھيىگە، مۇساغا بېرىلگەن (تەۋراتقا)، ئىساغا بېرىلگەن**

**(ئىنجىلغا) ۋە پەيغەمبەرلەرگە پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن بېرىلگەن (كىتابلارغا) ئىمان ئېيتتۇق، ئۇلاردىن ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى يەھۇدىلار ۋە ناسارالارغا ئوخشاش، ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىنى ئىنكار قىلمايمىز)، بىز ئاللاھقا بويسۇنغۇچىلارمىز.»** (بەقەرە سۈرىسى، 136-ئايەت)

أُوْلَٰئِكَ الَّذِينَ هَدَى اللهُ فَبِهُدَاهُمُ اقْتَدِهْ

**«ئەنە شۇلار (يەنى مەزكۇر پەيغەمبەرلەر) ئاللاھ ھىدايەت قىلغان كىشىلەردۇر، ئۇلارنىڭ يولىغا ئەگەشكىن.»** (ئەنئام سۈرىسى، 90-ئايەت)

بۇ ئىلاھى ئەمرلەرگە رىئايە قىلغانلار دۇنيا-ئاخىرەتتە سائادەت ۋە سالامەتتە بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەر ئىككى جاھاندا ماقام ۋە دەرىجىلىرى ئالى بولىدۇ.

وَمَن يُطِعِ اللهَ وَالرَّسُولَ فَأُوْلَئِكَ مَعَ الَّذِينَ أَنْعَمَ اللهُ عَلَيْهِم مِّنَ النَّبِيِّينَ وَالصِّدِّيقِينَ وَالشُّهَدَاء وَالصَّالِحِينَ وَحَسُنَ أُولَئِكَ رَفِيقاً

**«كىمكى ئاللاھقا ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىدىكەن، ئۇلار (ئاخىرەتتە) ئاللاھنىڭ نېمىتىگە ئېرىشكەن پەيغەمبەرلەر، سىددىقلار (يەنى يۇقىرى دەرىجىلىك پەيغەمبەرلەر ۋە شېھىدلار)، شېھىدلار ۋە ياخشىلار بىلەن بىللە بولىدۇ، ئۇلار نېمىدېگەن ياخشى ھەمراھلار.»**(نىسا سۈرىسى، 69-ئايەت)

بۇ ھالەتنىڭ ئەكسىچە ھەرىكەت قىلغانلار ئىككى جاھاندا بەدبەخت بولۇپ، ئەبەدى زىيان تارتىدۇ.

فَسِيرُواْ فِي الأَرْضِ فَانظُرُواْ كَيْفَ كَانَ عَاقِبَةُ الْمُكَذِّبِينَ

**«يەر يۈزىدە ئايلىنىڭلار، پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلغانلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولغانلىقىنى كۆرۈڭلار.»** (نەھىل سۈرىسى، 36-ئايەت)

وَمَن يَكْفُرْ بِاللهِ وَمَلاَئِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ فَقَدْ ضَلَّ ضَلاَلاً بَعِيداً

**«...كىمكى ئاللاھنى، ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىنى، كىتابلىرىنى، پەيغەمبەرلىرىنى ۋە ئاخىرەت كۈنىنى ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇ قاتتىق ئازغان بولىدۇ.»** (نىسا سۈرىسى، 136-ئايەت)

تارىختا دۇنيانىڭ پانى ھەشەمەتلىرىگە ئالدانغان غاپىللار، پەيغەمبەرلەر كۆرسەتكەن نۇرلۇق يوللاردىن ئايرىلىپ، ئەبەدىي بەدبەختلىكنىڭ دەھشەتلىك ئازگاللىرىغا چۈشكەن. ئەخلاقسىزلىقنى سائادەت دەپ بىلىشنىڭ زىيىنىغا ئۇچرىغان. يارىتىلىش ھېكمىتىنى

چۈشەنمەي ھايۋانلارنىڭ ھاياتلىرىنى تەقلىد قىلغان. نەتىجىدە ئاللاھ غەزەپكە دۇچار بولۇپ ھالاك بولغان. بۇ ھەقتە قۇرئانى-كەرىم مۇنداق دەيدۇ:

وَكَمْ أَهْلَكْنَا قَبْلَهُم مِّن قَرْنٍ هَلْ تُحِسُّ مِنْهُم مِّنْ أَحَدٍ أَوْ تَسْمَعُ لَهُمْ رِكْزاً

**«ئۇلاردىن ئىلگىرى نۇرغۇن ئۈممەتلەرنى ھالاك قىلدۇق، ئۇلاردىن بىرەر ئەھەدىنى كۆرەلەمسەن؟ ياكى ئۇلاردىن بىرەر پەس ئاۋاز ئاڭلىيالامسەن؟»** (مەريەم سۈرىسى، 98-ئايەت)

أَوَلَمْ يَسِيرُوا فِي الْأَرْضِ فَيَنظُرُوا كَيْفَ كَانَ عَاقِبَةُ الَّذِينَ مِن قَبْلِهِمْ كَانُوا أَشَدَّ مِنْهُمْ قُوَّةً وَأَثَارُوا الْأَرْضَ وَعَمَرُوهَا أَكْثَرَ مِمَّا عَمَرُوهَا وَجَاءتْهُمْ رُسُلُهُم بِالْبَيِّنَاتِ فَمَا كَانَ اللهُ لِيَظْلِمَهُمْ وَلَكِنكَانُوا أَنفُسَهُمْ يَظْلِمُونَ

**«ئۇلار يەر يۈزىدە كېزىپ ئۆزلىرىدىن ئىلگىرى ئۆتكەنلەرنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولغانلىقىنى كۆزەتمىدىمۇ؟ ئۇلار (يەنى ئۆتكەنلەر) قۇۋۋەتتە بۇلاردىن كۈچلۈك ئىدى. ئۇلار زىرائەت تېرىشتا، ئىمارەت سېلىشتا بۇلار (يەنى قۇرەيشلەر) دىن ئۈستۈن ئىدى. ئۇلارغا پەيغەمبەرلىرى مۆجىزىلەرنى ئېلىپ كەلدى (ئۇلار مۆجىزىلەرنى ئىنكار قىلدى). ئاللاھ ئۇلارغا زۇلۇم قىلمىدى (يەنى ئاللاھ ئۇلارنى گۇناھسىز ھالاك قىلغىنى يوق)، لېكىن ئۇلار ئۆزلىرى (كۇپرى ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن) ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلدى (شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ھالاك بولۇشقا تېگىشلىك بولدى).»** (رۇم سۈرىسى، 9-ئايەت)

ئۆتمۈشتىن كەلگۈسىگىچە بولىدىغان سانسىز ئىلاھى ئىشارەت ۋە ئاگاھلاندۇرۇشلارغا قارىماي، ئىمانسىزلىقتا چىڭ تۇرغان بۇنداق غاپىللار ھەققىدە ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

فَبُعْداً لِّقَوْمٍ لَّا يُؤْمِنُونَ

**«ئىمان ئېيتمىغان مىللەت رەھمەتتىن يىراقلاشسۇن.»** (مۆمىنۇن سۈرىسى، 44-ئايەت)

پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر ۋەھدانىيەت ئاساسىدا ئىنسانىيەتكە رەھبەرلىك قىلىدىغان مۇبارەك ئىنسانلاردۇر. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن قۇرئاندا زىكىر قىلىنغان بىرىنى ئىنكار قىلىش ئىنسانىنى ئىماندىن يىراقلاشتۇرىدۇ. مەسىلەن: بىر ئىنسان ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلسا مۆمىن بولالمايدۇ. چۈنكى پەيغەمبەرلەر ئوخشاش نەرسىنى تەبلىغ قىلغان. بۇ سەۋەپتىن ئۇلارنىڭ تەبلىغىدە ئىپادىلەنگەن دىن ئىسلامدۇر. ئاخىر

زامان پەيغەمبىرى پۈتكۈل پەيغەمبەرلەرنىڭ خوجىسىدۇر. ئۇ ئاخىرەتتە «لىۋائۇل ھەمد» ناملىق بايراقنىڭ ئاستىدا ئۈممىتىنى توپلايدۇ. بۇ جامائەت ئىچىدە ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارغا ئەگىشىپ توغرا يولدا ماڭغان ئۈممەتلەرمۇ بولىدۇ. ھەر پەيغەمبەر تەبلىغىنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغىچە بولغان ئارىلىقتا ئۆزىگە ئەگەشكەن ئۈممىتىدىن تەشكىل قىلىنغان خەلق بىلەن «ئۈممەتى مۇھەممەد» ئىچىدە بولىدۇ.

وَسَلَامٌ عَلَى الْمُرْسَلِينَ وَالْحَمْدُ لِلّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ

**«پەيغەمبەرلەرگە سالام بولسۇن، ئالەملەرنىڭ رەببى بولغان ئاللاھقا ھەمدۇ-سانالار بولسۇن.»** (سەففات سۈرىسى، 181-182-ئايەت)

## 5. ئاخىرەتكە ئىشىنىش

ئاللاھتائالا ئىنسان ھاياتى ئۈچۈن بەش باسقۇچ بېكىتتىكەن. بۇلاردىن بىرىنچىسى ئالەمى ئەرۋاھ، ئىككىنچىسى ئانا رەھمى (بالىياتقۇ)، ئۈچۈنچىسى دۇنيا ھاياتى، تۆتىنچىسى بەرزاخ ۋە قەبىر ئالىمى، بەشىنچىسى ئاخىرەت ۋە ئۇنىڭ نەتىجىسى بولغان جەننەت ياكى جەھەننەم. بۇلارنىڭ ئىچىدە دۇنيا ھاياتى ئىنسانغا ئىمتىھان ئۈچۈن بېرىلگەن. ئەبەدى سائادەت بەشەرنىڭ بۇ ئالەمدىكى ھەرىكەتلىرىگە باغلىق قىلىنغان. ھەر ئىنساننىڭ بۇ ئىشلارنىڭ ياخشى-يامانلىقىنى بىلىشى ۋە بۇنىڭ بىلەن مەسئۇلىيەتكە ئىگە قىلىنىشى ئۈچۈن ئىنسان ھاياتىنىڭ بەشىنچى باسقۇچى بولغان ئاخىرەت ئىمانىنىڭ ئالتە ئاساسى ئىچىدە يەر ئالغان. ئىمان ئاساسلىرىنىڭ بەشىنچىسى بولغان ئاخىرەتكە ئىشىنىش ئەھمىيىتىگە بىنائەن، بىر قانچە ئايەت-كەرىمىدە ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈش بىلەن بىرلىكتە زىكىر قىلىنغان. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

مَنْ آمَنَ بِاللهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ وَعَمِلَ صَالِحاً فَلَهُمْ أَجْرُهُمْ عِندَ رَبِّهِمْ
وَلاَ خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلاَ هُمْ يَحْزَنُونَ

**«شۈبھىسىزكى، مۆمىنلەر، يەھۇدىلار، ناسارالار (ئارىسىدىن) ۋە پەرىشتىلەرگە، يۇلتۇزلارغا چوقۇنغۇچىلار ئارىسىدىن ئاللاھقا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار پەرۋەردىگارىنىڭ يېنىدا ئۆز ئەجرىدىن بەھرىمەن بولىدۇ. ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم-قايغۇ يوقتۇر.»** (بەقەرە سۈرىسى، 62-ئايەت)

مۆمىنلەرنى مەدھىيلەپ:

... الَّذِينَ يُؤْمِنُونَ بِاللهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ...

**«... ئۇلار ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىدۇ...»** (تەۋبە سۈرىسى، 44-ئايەت) دېيىلىشى دىققەتنى تارتىدۇ.

ئاخىرەت ئۆلۈمدىن كېيىن باشلىنىدىغان يېڭى، ئەبەدى ۋە ھەقىقى ھاياتتۇر. ئايەت-كەرىمدە بايان قىلىنغاندەك:

وَمَا هَذِهِ الْحَيَاةُ الدُّنْيَا إِلَّا لَهْوٌ وَلَعِبٌ وَإِنَّ الدَّارَ الْآخِرَةَ لَهِيَ الْحَيَوَانُ لَوْ كَانُوا يَعْلَمُونَ

**«دۇنيا تىرىكچىلىكى پەقەت ئويۇن-كۈلكە ۋە غەپلەتتىن ئىبارەتتۇر، شۈبھىسىزكى، ئاخىرەت يۇرتى ھەقىقىي ھايات (يۇرتىدۇر)، ئەگەر ئۇلار بىلسە ئىدى (بۇ دۇنيانى ئۇ دۇنيادىن ئارتۇق كۆرمەيتتى).»** (ئەنكەبۇت سۈرىسى، 64-ئايەت)

بۇنى بىلگەنلەر شۇ پانى ئالەمدىكى ھەر نەپەسنى پايدىسىز ئىشلارغا سەرپ قىلمايدۇ ۋە ئاللاھتىن ھېچ بىر ۋاقىت غاپىل بولمايدۇ. ئۆمرى سالىھ ئەمەللەر بىلەن تولغان بەرىكەتلىك ئۆمۈر بولىدۇ. ئاقىۋەتى ھەققىدە داۋاملىق قورقۇ بىلەن ئۈمىد ئارىسىدا بولىدۇ. مەھشەر كۈنىدىكى بۈيۈك ھېسابنىڭ قاتتىقلىقىدىن كۆز ۋە قەلبلىرى ئاللاھتىن قورقۇپ ياش تۆكىدۇ.

بىر سالىھ زات بازارغا بېرىپ، لازىملىق بىر نەچچە نەرسە ئالماقچى بولۇپتۇ. ئالماقچى بولغان نەرسىلەرنىڭ پۇلىسنى ئۆيىدە ھېسابلاپ، قولىدا مەۋجۇت بولغان پۇلنىڭ بۇنىڭغا يېتىدىغانلىقىغا قانائەت قىلىپ بازارغا بېرىپتۇ. لېكىن بازارغا كەلگەندە قولىدىكى پۇل ئالماقچى بولغان نەرسىلەرگە يەتمەپتۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۇ سالىھ زات يىغلاشقا باشلاپتۇ. بۇ يىغلاش ئۇزۇن داۋاملىشىپ، ھوشىدىنمۇ كېتىپتۇ. ئەتراپىدىكىلەر بۇنىڭغا ھەيران بولۇپتۇ. ئالماقچى بولغان نەرسىگە پۇلىسنىڭ يەتمىگەنلىكىگە يىغلاشنىڭ بىھۇدە ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ تەسەللى بېرىپتۇ. بىر ۋاقىتتىن كېيىن ھوشىغا كەلگەن بۇ زات ئېغىزىدىن چىقىرالىمىغان ئاخىرقى گېپىنى ئەتراپىتىكى خالايىققا ئېيتىشقا باشلاپتۇ:

-ئەي خالايىق! كۆز ياشلىرىمنى بۇ دۇنيا ئۈچۈن دەپ قارىماڭلار. ئويلىدىمكى، بۈگۈن ئۆيدىكى ھېساب بازارغا توغرا كەلمىدى! بۇنداق بولغان ئىكەن، ئەتىكى دۇنيا ھېسابى ئاخىرەت ھېسابىغا قانداق توغرا كېلىدۇ؟!

شۈبھىسىز، بۇ يەردە تۆكۈلگەن كۆز ياشلار ئەتە ئاخىرەتتە يۈزلەرنى كۈلدۈرىدىغانلىقى ئۈچۈن يۇنۇس ئەمرە مەھشەر كۈنى ئۈچۈن كۆز يېشى تۆككۈچىلەرنىڭ بېشىدا تۇرۇپ، ھەر كىشىنى ئۇ سەپكە دەۋەت قىلغان:

ئەسلەپ قىيامەت كۈننى،
يىغلايلى بىز ئۇ كۈن ئۈچۈن،
ئۇ كۈن ھېساب كۈندۇر،
يىغلايلى بىز ئۇ كۈن ئۈچۈن.

ئۇ كۈندە يەرلەر يېرىلىدۇ،
جىمى ئۆلگەنلەر تىرىلىدۇ،
جىمى گۇناھلار سورىلىدۇ،
يىغلايلى بىز ئۇ كۈن ئۈچۈن.

ئۇ كۈندە ئاسمان يېرىلىدۇ،
ئىنسان قانداق بەرداشلىق بېرىدۇ؟
ئۇ كۈندىن كىم قورقمايدۇ؟
يىغلايلى بىز ئۇ كۈن ئۈچۈن.

ئاھ، ئۇ كۈننىڭ قۇرقۇنچىسى،
قېرىتىدۇ مەسۇملارنى،
قانداق قىلار گۇناھكارلار؟
يىغلايلى بىز ئۇ كۈن ئۈچۈن.

ئۇ كۈن قاتتىق پەريات بولار،
ئەركەك-چىشى يالىڭاچ قالار،
يېقىنلىرىڭ تونىماس بولار،
يىغلايلى بىز ئۇ كۈن ئۈچۈن.

ئەي يۇنۇس ئەمرە كىر ئەمدى يولغا،
بۇنى بىلمىگەن قېرىندىشىڭ قانداق بولار؟
مەگەر دەرمان ئاللاھتىن بولار،
يىغلايلى بىز ئۇ كۈن ئۈچۈن.

ھەزرىتى يۇنۇس باشقا بىر شېئىرىدا مۇنداق دېگەن:

ھالالىغا بولىدۇ ھېساب،
ھارامىغا بولىدۇ ئازاب،

ئاسىيغا بولىدۇ جازا،
مەن قانداق قىلسام بۇلار؟

دۇنيا ھاياتى تۈگىگەندىن كېيىن، بۈيۈك پەرىشتىلەردىن ئىسراپىل ئەلەيھىسسالام سۇر (كاناي) چالىدۇ. بۇ سۇر چېلىنىشى بىلەن ئىنسانلار تىرىلىپ، مەھشەر يېرىگە كېلىدۇ.

ئۇ كۈن ئىنسانلارنىڭ تىرىلدۈرۈلىشى، يوقتىن بار قىلغان ئاللاھ ئۈچۈن ناھايىتى ئاساندۇر. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

وَيَقُولُ الْإِنسَانُ أَئِذَا مَا مِتُّ لَسَوْفَ أُخْرَجُ حَيّاً أَوَلَا يَذْكُرُ الْإِنسَانُ أَنَّا خَلَقْنَاهُ مِن قَبْلُ وَلَمْ يَكُ شَيْئاً

**«ئىنسان (يەنى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىشكە ئېتىقاد قىلمايدىغان كاپىر): «مەن ئۆلگەندىن كېيىن چوقۇم تىرىلەمدىم؟» دەيدۇ. ئىنسان بىز ئۇنى يوقتىن بار قىلغانلىقىمىزنى ئەسلىمەمدۇ؟»** (مەريەم سۈرىسى، 66-67-ئايەت)

أَيَحْسَبُ الْإِنسَانُ أَلَّن نَجْمَعَ عِظَامَهُ بَلَى قَادِرِينَ عَلَى أَن نُّسَوِّيَ بَنَانَهُ

**«ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئۇنىڭ سۆڭەكلىرىنى جەمئى قىلىمىز)، ئۇنىڭ (ئەڭ ئىنچىكە، ئەڭ نازۇك بولغان) بارماقلىرىنى ئەسلىگە كەلتۈرەلەيمىز.»** (قىيامەت سۈرىسى، 3-4-ئايەت)

أَوَلَمْ يَرَ الْإِنسَانُ أَنَّا خَلَقْنَاهُ مِن نُّطْفَةٍ فَإِذَا هُوَ خَصِيمٌ مُّبِينٌ وَضَرَبَ لَنَا مَثَلاً وَنَسِيَ خَلْقَهُ قَالَ مَنْ يُحْيِي الْعِظَامَ وَهِيَ رَمِيمٌ قُلْ يُحْيِيهَا الَّذِي أَنشَأَهَا أَوَّلَ مَرَّةٍ وَهُوَ بِكُلِّ خَلْقٍ عَلِيمٌ الَّذِي جَعَلَ لَكُم مِّنَ الشَّجَرِ الْأَخْضَرِ نَاراً فَإِذَا أَنتُم مِّنْهُ تُوقِدُونَ أَوَلَيْسَ الَّذِي خَلَقَ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضَ بِقَادِرٍ عَلَى أَنْ يَخْلُقَ مِثْلَهُم بَلَى وَهُوَ الْخَلَّاقُ الْعَلِيمُ إِنَّمَا أَمْرُهُ إِذَا أَرَادَ شَيْئاً أَنْ يَقُولَ لَهُ كُنْ فَيَكُونُ فَسُبْحَانَ الَّذِي بِيَدِهِ مَلَكُوتُ كُلِّ شَيْءٍ وَإِلَيْهِ تُرْجَعُونَ

**«ئىنسان بىلمەمدۇكى، بىز ھەقىقەتەن ئۇنى ئابىمەنىدىن ياراتتۇق. ئەمدى ئۇ پەرۋەردىگارىغا) ئاشكارا خۇسۇمەتچى بولۇپ قالدى. ئۇ بىزگە (ئىنساننىڭ قايتا تىرىلىشىنى يىراق ساناپ، چىرىگەن سۆڭەكلەرنى) مىسال قىلىپ كۆرسەتتى. ئۆزىنىڭ يارىتىلغانلىقىنى بولسا ئۇنتۇدى، ئۇ: «چىرىپ كەتكەن سۆڭەكلەرنى كىم تىرىلدۈرەلەيدۇ؟» دېدى. ئېيتقىنكى، «ئۇنى ئەڭ**

**دەسلەپتە ياراتقان زات تىرىلدۈرىدۇ، ئۇ ھەر بىر مەخلۇقنى بىلگۈچىدۇر».** ئاللاھ سىلەر ئۈچۈن يېشىل دەرەختىن ئوت پەيدا قىلدى. سىلەر ئۇنىڭ بىلەن ئوت ياقىسىلەر. ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقان زات ئۇلارنىڭ ئوخشىشىنى يارىتىشقا قادىر ئەمەسمۇ؟ ئۇ بۇنىڭغا قادىر، ئاللاھ ماھىر ياراتقۇچىدۇر، ھەممىنى بىلگۈچىدۇر. ئاللاھ بىرەر شەيئىنى (يارىتىشنى) ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا «ۋۇجۇتقا كەل» دەيدۇ-دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ. ئاللاھ پاكتۇركى، ھەر بىر نەرسىنىڭ ئىگىلىك ھوقۇقى ئۇنىڭ قولىدىدۇر، (ئۆلگەندىن كېيىن) ئۇنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر.» (ياسىن سۈرىسى، 77-83-ئايەت)

يُخْرِجُ الْحَيَّ مِنَ الْمَيِّتِ وَيُخْرِجُ الْمَيِّتَ مِنَ الْحَيِّ وَيُحْيِي الْأَرْضَ
بَعْدَ مَوْتِهَا وَكَذَلِكَ تُخْرَجُونَ

**«ئاللاھ جانسىز نەرسىلەردىن جانلىق نەرسىلەرنى چىقىرىدۇ، جانلىق نەرسىلەردىن جانسىز نەرسىلەرنى چىقىرىدۇ، ئۆلگەن زېمىننى ئۆسۈملۈكلەر بىلەن كۆكەرتىدۇ)، سىلەرمۇ مۇشۇنداق تېرىلدۈرۈلىسىلەر.»** (رۇم سۈرىسى، 19-ئايەت)

قُل كُونُواْ حِجَارَةً أَوْ حَدِيداً أَوْ خَلْقاً مِّمَّا يَكْبُرُ فِي صُدُورِكُمْ فَسَيَقُولُونَ مَن يُعِيدُنَا قُلِ الَّذِي فَطَرَكُمْ أَوَّلَ مَرَّةٍ فَسَيُنْغِضُونَ إِلَيْكَ رُؤُوسَهُمْ وَيَقُولُونَ مَتَى هُوَ قُلْ عَسَى أَن يَكُونَ قَرِيباً

**«(ئاللاھ سىلەرنى تىرىلدۈرىدۇ) ئۇلار: «بىزنى كىم تىرىلدۈرىدۇ؟» دەيدۇ، «سىلەرنى دەسلەپتە ياراتقان ئاللاھ تىرىلدۈرىدۇ» دېگىن، ئۇلار ساڭا باشلىرىنى لىڭشىتىپ: «ئۇ قاچان بولىدۇ؟» دېيىشىدۇ، (سەن) «ئۇمىدكى، ئۇ يېقىندا بولىدۇ» دېگىن.»** (ئىسرا سۈرىسى، 50-51-ئايەت)

يَا أَيُّهَا النَّاسُ إِن كُنتُمْ فِي رَيْبٍ مِّنَ الْبَعْثِ فَإِنَّا خَلَقْنَاكُم مِّن تُرَابٍ ثُمَّ مِن نُّطْفَةٍ ثُمَّ مِنْ عَلَقَةٍ ثُمَّ مِن مُّضْغَةٍ مُّخَلَّقَةٍ وَغَيْرِ مُخَلَّقَةٍ لِّنُبَيِّنَ لَكُمْ وَنُقِرُّ فِي الْأَرْحَامِ مَا نَشَاء إِلَى أَجَلٍ مُّسَمًّى ثُمَّ نُخْرِجُكُمْ طِفْلاً ثُمَّ لِتَبْلُغُوا أَشُدَّكُمْ وَمِنكُم مَّن يُتَوَفَّى وَمِنكُم مَّن يُرَدُّ إِلَى أَرْذَلِ الْعُمُرِ لِكَيْلَا يَعْلَمَ مِن بَعْدِ عِلْمٍ شَيْئاً وَتَرَى الْأَرْضَ هَامِدَةً فَإِذَا أَنزَلْنَا عَلَيْهَا الْمَاء اهْتَزَّتْ وَرَبَتْ وَأَنبَتَتْ مِن كُلِّ زَوْجٍ بَهِيجٍ

**«ئى ئىنسانلار! ئەگەر سىلەر قايتا تىرىلىشتىن شەكلەنسەڭلار (گۇمانىڭلارنىڭ تۈگۈشى ئۈچۈن ئەسلىدىكى يارىتىلىشىڭلارغا قاراڭلار)، بىز سىلەرگە (ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنى بايان قىلىش ئۈچۈن ئاتاڭلار ئادەم ئەلەيھىسسالامنى) تۇپراقتىن، ئۇنىڭ ئەۋلادىنى (ئالدى بىلەن) ئابىمەنىدىن، ئاندىن لەختە قاندىن، ئاندىن شەكىلگە كىرگۈزۈلگەن ۋە كىرگۈزۈلمىگەن پارچە گۆشتىن ياراتتۇق. بىز خالىغان ئادەمنى بەچچىدانىدا مۇئەييەن مۇددەتكىچە قالدۇرىمىز، ئاندىن سىلەرنى (ئاناڭلارنىڭ قارنىدىن) بوۋاقلىق ھالىتىڭلاردا چىقىرىمىز (ئاندىن سىلەرنى ئاستا ـ ئاستا كۈچ ـ قۇۋۋەتكە تولدۇرىمىز)، سىلەر (كامالەت يېشى) قىران ۋاقتىڭلاردا يېتىسىلەر، بەزىلىرىڭلار ياشلىقىڭلاردا ۋاپات بولۇپ كېتىسىلەر، بەزىلىرىڭلار، (ئىلگىرى) بىلگەنىدىن كېيىن ھېچ نەرسىنى بىلمەس ھالىتىڭلارغا قايتۇرۇلۇشۇڭلار ئۈچۈن، ناھايىتى قېرىپ كەتكۈچە (ھايات) قالدۇرۇلىسىلەر، (ئاللاھتائالانىڭ ئۆلگەنلەرنى قايتا تىرىلدۈرۈشكە قادىر ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان يەنە بىر دەلىل شۇكى) سەن زېمىننى قاقاس كۆرىسەن، ئۇنىڭغا بىز يامغۇر ياغدۇرساق، ئۇ جانلىنىدۇ ۋە كۆپىشىدۇ، تۈرلۈك چىرايلىق ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈندۈرۈپ بېرىدۇ.»** (ھەج سۈرىسى، 5-ئايەت)

ئاللاھتائالانىڭ ھايات بېرىدىغان، ۋاپات قىلدۇرىدىغان ۋە تىرىلدۈرىدىغانلىقىنى بايان قىلىدىغان بۇ ئايەت-كەرىملەر شۇنى كۆرسىتىدۇكى، تىرىلىش مۇھەققەق بولىدۇ. مۇھىمى:

«قانداق ياشىساڭلار شۇنداق ئۆلىسىلەر، قانداق ئۆلسەڭلار شۇنداق تىرىلىسىلەر» دېگەن سۆزدىن ئىبرەت ئېلىپ ئۇ كۈنگە تەييارلىق قىلىش كېرەك.

يۇنۇس ئەمرە مۇنداق دەيدۇ:

ئەي يارەنلەر، ئەي قېرىنداشلار،
قورقمەن مەن ئۆلۈم دەپ.
ئۆلگىنىمنى بىلەلمىسەم،
قىلغىنىمنى تاپىمەن دەپ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

فَمَن يَعْمَلْ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ خَيْراً يَرَهُ وَمَن يَعْمَلْ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ شَرّاً يَرَهُ

**«كىمكى زەررىچىلىك ياخشى ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى كۆرىدۇ. كىمكى زەررىچىلىك يامان ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ.»** (زەلزەلە سۈرىسى، 7-8-ئايەت)

يَوْمَ لَا يَنفَعُ مَالٌ وَلَا بَنُونَ إِلَّا مَنْ أَتَى اللهَ بِقَلْبٍ سَلِيمٍ

**«ئۇ كۈنى (ھېچ كىشىگە) مال ۋە ئوغۇللار پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ. پەقەت (ئاللاھنىڭ دەرگاھى)غا پاك قەلب بىلەن كەلگەن ئادەمگىلا پايدا يەتكۈزۈلىدۇ.»** (شۇئەرا سۈرىسى، 88-89-ئايەت)

شائىر ئارىپ نىھاد بۇ ئىپادىلەردىن ئالغان ئىلھامىنى مۇنداق بايان قىلغان:

دەيدۇ: «جەھەننەمدە ئۇتۇن تېپىلمايدۇ،
يولۇچى ياقىدىغىنىنى ئۆزى ئېلىپ بارىدۇ.»
چۈشەندىمكى، جەننەتكە بارغۇچىمۇ بۇ يەردىن
گۈل-چېچەكنى ئۆزى ئېلىپ بارىدىكەن.

يۇنۇسمۇ ئاخىرەتكە تەييارلىنىشنى ئېيتىپ:

ئەتە بۇ ئىش تېخىمۇ تۈگىمەيدۇ،
بۈگۈن بۇ يەردە تۈگىمىسە.

ئاخىرەت ياخشى-يامانلار ئۈچۈن مۇھىم ئالەمدۇر. چۈنكى ياخشىلارنىڭ مۇكاپاتقا، يامانلارنىڭ جازاغا تارتىلىشىدىن تەبىئى بىر نەرسە يوقتۇر. چۈنكى بۇ پانى ئالەم شەرتلىرىدىمۇ ياخشىلار بېشىنى تىقىدىغان يەر، يامانلار تاشلىنىدىغان زىندانلار بولمىسا، ھاياتنىڭ داۋاملىشىشى مۇمكىن بولمىغان بولاتتى. بۇ ھېكمەتلا ئاخىرەت يۇرتىغا ئىشىنىشكە كۈپايە قىلىدۇ.

قىسقىسى، ئىنسان ئوغلى ۋۇجۇدىنى چاققان بىر چىۋىنغىمۇ ئاچچىقى كېلىپ، ئۇنىڭ جازاسىنى بېرىدۇ، بىر پىيالە قەھۋەنىڭ خاتىرىنى 40 يىلغىچە ئېسىدە تۇتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەر ئىنساندىن بىر ئۆمۈر سادىر بولغان ياخشى-يامان ئىشلارنىڭ ئاللاھ نەزىرىدە ھېسابسىز قېلىشىنى ئويلاش ئەقىلسىزلىق بولمامدۇ؟!

بۇ دۇنيادا زالىمنىڭ زۇلمى، مەزلۇمنىڭ ئاھى، كاپىرنىڭ كۇپرى، مۆمىنىنىڭ ئىمانى بار. ئەگەر بۇلارنىڭ مۇكاپات ۋە جازاسى بولمىسا، پۈتكۈل مەۋجۇداتنى ئىنسانىنىڭ ئەمرىگە بەرگەن ئىلاھى پروگرامما مەنىسىز بولغان، ئىنساننىڭ يارىتىلىشىمۇ بىھۇدە بولغان بولاتتى. بۇ ئەھۋال ئاللاھتائالانىڭ ئادالەت سۈپىتىگە خىلاپ بولىدۇ. ئاللاھتائالا

پۈتۈن نوقسانلاردىن يىراق بولغىنىدەك، بۇنداق ئىشلاردىنمۇ مۇنەززەھتۇر. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

أَيَحْسَبُ الْإِنسَانُ أَن يُتْرَكَ سُدًى

**«ئىنسان ئۆزىنى بىكار قويۇپ بېرىلىدۇ (يەنى شەرىئەت ئىشلىرىغا تەكلىپ قىلىنماي، مەيلىگە قويۇۋېتىلگەن ھايۋانغا ئوخشاش) دەپ ئويلامدۇ؟»** (قىيامەت سۈرىسى، 36-ئايەت)

أَفَحَسِبْتُمْ أَنَّمَا خَلَقْنَاكُمْ عَبَثاً وَأَنَّكُمْ إِلَيْنَا لَا تُرْجَعُونَ

**«ئى ئىنسانلار! بىزنى سىلەر ئۆزەڭلارنى بىكار ياراتتى (يەنى سىلەر بىزنى ھايۋاناتلارنى ياراتقىنىمىزدەك، ھېچقانداق ساۋابمۇ بەرمەيدىغان، جازامۇ بەرمەيدىغان قىلىپ ياراتتى)، ئۆزەڭلارنى بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتۇرۇلمايدۇ دەپ ئويلامسىلەر؟»** (مۇئمىنۇن سۈرىسى، 115-ئايەت)

وَمَا خَلَقْنَا السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضَ وَمَا بَيْنَهُمَا لَاعِبِينَ

**«ئاسمانلارنى، زېمىنى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى نەرسىلەرنى ئويناپ (يەنى بىكارغا) ياراتقىنىمىز يوق.»** (دۇخا سۈرىسى، 38-ئايەت)

وَقَالَ الَّذِينَ كَفَرُوا لَا تَأْتِينَا السَّاعَةُ قُلْ بَلَى وَرَبِّي لَتَأْتِيَنَّكُمْ عَالِمِ الْغَيْبِ لَا يَعْزُبُ عَنْهُ
مِثْقَالُ ذَرَّةٍ فِي السَّمَاوَاتِ وَلَا فِي الْأَرْضِ وَلَا أَصْغَرُ مِن ذَلِكَ
وَلَا أَكْبَرُ إِلَّا فِي كِتَابٍ مُّبِينٍ

**«ئېيتقىنكى، «سىلەرگە (ئازاب ئۈچۈن ) ۋەدە قىلىنغان بىر كۈن باركى، ئۇنىڭدىن بىر دەممۇ ئىلگىرى-كېيىن بولمايسىلەر.»** (سەبە سۈرىسى، 3-ئايەت)

اللهُ لا إِلَهَ إِلاَّ هُوَ لَيَجْمَعَنَّكُمْ إِلَى يَوْمِ الْقِيَامَةِ لاَ رَيْبَ فِيهِ وَمَنْ أَصْدَقُ مِنَ اللهِ حَدِيثاً

**«ئاللاھدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر. ئاللاھ شەكسىز بولىدىغان قىيامەت كۈنىدە سىلەرنى (ھېساب ئېلىش ئۈچۈن مەھشەرگاھقا) جەزمەن يىغىدۇ. ئاللاھتىنمۇ توغرا سۆزلۈك كىم بار؟ (يەنى سۆزىدە، ۋەدىسىدە ئاللاھتىنمۇ سادىق ھېچ كىم يوق.)»** (نىسا سۈرىسى، 87-ئايەت)

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ آمِنُواْ بِاللهِ وَرَسُولِهِ وَالْكِتَابِ الَّذِي نَزَّلَ عَلَى رَسُولِهِ وَالْكِتَابِ الَّذِيَ أَنزَلَ مِن قَبْلُ وَمَن يَكْفُرْ بِاللهِ وَمَلاَئِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ فَقَدْ ضَلَّ ضَلاَلاً بَعِيداً

**«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھقا، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە، ۋە ئاللاھ ئۇنىڭغا نازىل قىلغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ۋە ئىلگىرى ئاللاھ نازىل قىلغان كىتابلارغا (يەنى قۇرئاندىن ئىلگىرى نازىل قىلىنغان ساماۋى كىتابلارغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار. كىمكى ئاللاھنى، ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىنى، كىتابلىرىنى، پەيغەمبەرلىرىنى ۋە ئاخىرەت كۈنىنى ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇ قاتتىق ئازغان بولىدۇ.»** (نىسا سۈرىسى، 136-ئايەت)

يَسْأَلُ أَيَّانَ يَوْمُ الْقِيَامَةِ فَإِذَا بَرِقَ الْبَصَرُ وَخَسَفَ الْقَمَرُ وَجُمِعَ الشَّمْسُ وَالْقَمَرُ يَقُولُ الْإِنسَانُ يَوْمَئِذٍ أَيْنَ الْمَفَرُّ كَلَّا لَا وَزَرَ إِلَى رَبِّكَ يَوْمَئِذٍ الْمُسْتَقَرُّ يُنَبَّأُ الْإِنسَانُ يَوْمَئِذٍ بِمَا قَدَّمَ وَأَخَّرَ

**«ئۇ (مەسخىرە قىلىش يۈزىسىدىن): «قىيامەت كۈنى قاچان بولىدۇ» دەپ سورايدۇ. كۆزلەر تورلاشقان، ئاينىڭ نۇرى ئۆچكەن، كۈن بىلەن ئاي بىرلەشتۈرۈلگەن چاغدا، ئىنسان بۇ كۈندە: «قاچىدىغان جاي قەيەردە؟» دەيدۇ. ياق (ئاللاھنىڭ ئازابىدىن) قاچىدىغان پاناھگاھ يوقتۇر. بۇ كۈندە قارارگاھ پەرۋەردىگارىڭنىڭ تەرىپىدۇر. بۇ كۈندە ئىنسانغا چوڭ بولسۇن، كىچىك بولسۇن، ياخشىلىق بولسۇن، يامانلىق بولسۇن) ئىلگىرى-ئاخىرى قىلغان ئەمەللىرى ئۇقتۇرۇلىدۇ. بەلكى ئىنسان ئۆزىگە (يەنى قىلغان يامان ئىشلىرىغا) ئۆزى گۇۋاھتۇر.»** (قىيامەت سۈرىسى، 6-13-ئايەت)

ئايەت-كەرىملەردە بولسۇن ياكى ھەدىس-شەرىپلەردە بولسۇن، قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقى ھەققىدە ئېنىق بىر ۋاقىت كۆرسىتىلمىگەن. لېكىن كىچىك ۋە بۈيۈك ئالامەتلەرنى بايان قىلغان. بۇلارنى قىسقىچە خۇلاسىلىساق:

### A. كىچىك ئالامەتلەر

1. ئىلىم كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ، بۇنىڭغا قارشى جاھالەت كۆپىيىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ھاراق ئىچىش، زىنا قاتارلىق قەبىھ ئىشلار ئوچۇق-ئاشكارا قىلىنىدىغان بولىدۇ.
2. ئەرزىمەس، كىچىك ئىشلار ئۈچۈن ئادەم ئۆلتۈرۈلىدۇ.
3. ئادالەت ۋە كەسىپ ئەھلى قالمايدۇ. ھالال، ھارامغا دىققەت قىلىنمايدۇ.
4. ئاتا-ئانىغا ئىسيان، ئاياللارغا ئىتائەت كۆپىيىدۇ.

5. ئۆلچەم ۋە تارازىدا ھىيلە كۆپىيىدۇ. ھەممە ئادەم بۇ ھىيلىدىن شىكايەت قىلىدىغان بولىدۇ.

6. ئىنسانلارغا ھۆرمەت ۋە مەرھەمەت ئازىيىدۇ. نەسىھەتلەرگە قۇلاق سېلىنمايدۇ.

7. شەھەرلەرگە كۆچۈش كۆپىيىدۇ. بىنالار ئېگىز سېلىنىدۇ. ئەخلاقسىز ۋە ناچار ئادەملەر ھۆرمەتكە ئىگە بولىدۇ. سۆز ۋە ھۆكۈم ئۇلاردا بولىدۇ.

8. قىمار، پال، ئويۇنچۇق قاتارلىق نەرسىلەر كۆپىيىپ راۋاج تاپىدۇ. ۋاقىتنىڭ قانداق ئۆتكەنلىكى بىلىنمەيدۇ.

9. ئىسراپ كۆپىيىدۇ. مال-دۇنيا سۆيگۈسى ئاخىرەت سائادىتىدىن ئۈستۈن تۇتىلىدۇ.

**B. بۈيۈك ئالامەتلەر:**

1. 40 كۈن داۋاملىشىدىغان بىر تۇماننىڭ چىقىشى،
2. دەججالنىڭ چىقىشى،
3. دابىبەتۇل ئارز دېيىلىدىغان بىر ھايۋاننىڭ پەيدا بولۇشى،
4. قۇياشنىڭ غەربتىن چىقىشى،
5. يەئجۇج ۋە مەئجۇجنىڭ دۇنياغا تارقىلىشى،
6. ھەزرىتى ئىسانىڭ يەر يۈزىگە چۈشىشى،
7. ھىجازدىن كۈچلۈك بىر ئوتنىڭ چىقىشى،
8. شەرق، غەرب ۋە ئەرەب يېرىم ئارىلىدا ئۈچ ھەسەپ يەنى يەر يېرىلىشىنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشى.



ئىسراپىل ئەلەيھىسسالامنىڭ سۇر (كاناي) چېلىشى بىلەن قىيامەت قوپىدۇ. تىرىلىش ئىككىنچى سۇر بىلەن باشلىنىدۇ. ئايەت-كەرىمدە بايان قىلىنغاندەك:

وَنُفِخَ فِي الصُّورِ فَصَعِقَ مَن فِي السَّمَاوَاتِ وَمَن فِي الْأَرْضِ إِلَّا مَن شَاء اللهُ ثُمَّ نُفِخَ فِيهِ أُخْرَى فَإِذَا هُم قِيَامٌ يَنظُرُونَ

**«سۇر چېلىنغاندا ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ئاللاھ خالىغاندىن باشقا مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى ئۆلىدۇ، ئاندىن سۇر ئىككىنچى قېتىم چېلىنغاندا ئۇلار دەرھال تۇرۇپ (نېمىگە بۇيرۇلىدىغانلىقلىرىغا) قاراپ تۇرىدۇ.»** (زۇمەر سۈرىسى، 68-ئايەت)

بۇ ئومۇمىي مەلۇمات بىلەن بىرلىكتە سۇر چېلىنىشى مەسىلىسىدە بىر تەسنىف باركى، بۇنىڭغا قارىغاندا سۇر ئۈچ قېتىم چېلىنىدۇ:

1. **نەفهاتۇل فەزا:** پۈتۈن دۇنيا مۈزلايدۇ.
2. **نەفهاتۇس سائىكا:** ھەممە نەرسە ھالاك بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ھەر قانداق ئېگىزلىك قالمايدۇ، يەر يۈزى تۈپ-تۈز بولىدۇ. پەقەت سەمەد بولغان ئاللاھتىن باشقا ھەممە نەرسە ھالاك بولىدۇ.
3. **نەفهاتۇل قىيامى رەببىل ئالەمىن:** ئاللاھتائالا: «ئورنۇڭلاردىن تۇرۇڭلار» دەپ مەخلۇقاتىغا نىدا قىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ھەممە ئادەم ئورنىدىن تۇرىدۇ. (تەفهىم، 4-جىلد، 591)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَنُفِخَ فِي الصُّورِ فَإِذَا هُم مِنَ الْأَجْدَاثِ إِلَى رَبِّهِمْ يَنسِلُونَ قَالُوا يَا وَيْلَنَا مَن بَعَثَنَا مِن مَرْقَدِنَا هَذَا مَا وَعَدَ الرَّحْمَنُ وَصَدَقَ الْمُرْسَلُونَ

**«سۇر چېلىنغان ھامان ئۇلار قەبرىلىرىدىن چىقىپ پەرۋەردىگارى تەرەپكە يۈگۈرىدۇ. ئۇلار: «ۋاي ئىسىت! بىزنى ئۇخلاۋاتقان يېرىمىزدىن (يەنى قەبرىمىزدىن كىم ئويغاتتى؟» دەيدۇ. (چۈنكى ئۇلار ئىككى سۇر ئارىسىدا ئۇيقۇدا بولۇپ ئازابتىن خالى بولىدۇ.) (پەرىشتىلەر ياكى مۆمىنلەر ئۇنىڭغا جاۋابەن:) «مېھرىبان ئاللاھنىڭ ۋەدە قىلغىنى مۇشۇ (كۈن)، پەيغەمبەرلەر راست ئېيتقان» دەيدۇ.»** (ياسىن سۈرىسى، 51-52-ئايەت)

بەزى زاتلارنىڭ دېيىشىچە، كۇپپار ئەھلى ۋە ئىسيان قىلغۇچىلار قەبرىسىدە ئازاب چەكسىمۇ، لېكىن بۇ ئازاب جەھەننەم ئازابىغا قارىغاندا يېنىك بولىدىغانلىقى ئۈچۈن، قەبرىدىكى ئەھۋال ئۇيقۇ ئەھۋالىغا ئوخشىتىلىپ، بۇنىڭدىن ئايرىلغاندىن كېيىن قاتتىق ئازابقا ئۇچرايدۇ. ھەتتا:

«يا ۋەيلەنا! ئېسىت ھالىمىزغا!» دەپ پەريات-پىغان قىلىدۇ. (بىلىمەن، تەپسىر، 4-جىلد، 2943)

«يا ۋەيلانا! ئېسىت ھالىمىزغا!» دېگەن بۇ سۆزنى ئازابقا گىرىپتار بولغانلار دەيدۇ. رىۋايەتلەردە بىرىنچى ۋە ئىككىنچى نەفھا (باسقۇچ) ئارىسىدا 40 يىل ئىچىدە قەبرە ئازابى توختىتىلىپ، ئۆلۈكلەر ئۇيقۇغا پېتىپ كەتكەن بىر ھالغا كېلىدۇ. ۋە:

«بىزنى ئۇيقىمىزدىن كىم ئويغاتتى؟»دەپ سورايدۇ. بۇ سەۋەپتىن، بۇ يەردىكى ئۇنۇتۇشقا بولمايدىغان بىر مەسىلە قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقى مەسىلىسى ئەمەس، مەسىلە ھەر ئادەمنىڭ قىيامىتى بولغان ئۆلۈمگە ۋە ئۆلۈمدىن كېيىنكى ھاياتقا تەييار بولغان ياكى بولمىغانلىق مەسىلىسىدۇر.

دۇنيا ئالدانقۇچى بىر سەراپ[20]، ئاخىرەت بولسا ئەبەدى ھاياتتۇر. قىيامەتسىز بولغان ئۆلۈم كېلىشتىن ئىلگىرى ئويغىنىپ، چارىسىز نادامەتكە دۇچار بولغانلاردىن بولمايلى. چۈنكى ھەر پانىينىڭ مەلۇم بولمىغان بىر ۋاقىت ۋە ماكاندا ئەزرائىل بىلەن ئۇچرىشىشى مۇھەققەقتۇر. ئۆلۈمدىن قاچىدىغان بىر يەر يوقتۇر. ئۇ ھالدا ئىنسان:

فَفِرُّوا إِلَى اللهِ إِنِّي لَكُم مِنْهُ نَذِيرٌ مُبِينٌ

**«(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئاللاھ تەرەپكە قېچىڭلار (يەنى ئاللاھقا ئىلتىجا قىلىڭلار).»** (زارىيات سۈرىسى، 50-ئايەت) دېگەن ئايەتكە ئەمەل قىلىپ، ئىلاھى رەھمەتنى يېگانە پاناھلىنىدىغان يەر بىلىشى كېرەك. خاس بەندىلەر كۈننى بۈگۈن دەپ بىلىپ، ئۆز قىيامىتى كېلىشتىن ئىلگىرى ئاخىرەت تەييارلىقىنى قىلغان ئىنسانلاردۇر. بۇ ئىنسانلارغا قىيامەتنىڭ دەھشىتىدە قورقۇ ۋە ئەندىشە بولمايدۇ. بۇ ھەقتە ئاخىرقى سۆزنى يۇنۇسنىڭ ئىلتىجاسىغا بېرەيلى:

ئىلاھى جەننەت ئۆيىگە،
كىرگۈچىلەردىن قىلغىن بىزنى.
بېرىپ ئۇ يەردە جامالىڭنى،
كۆرگۈچىلەردىن قىلغىن بىزنى.

## 6. تەقدىرگە، ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ ئاللاھتىن بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىش

ئاللاھتائالانىڭ ئىرادىسى پۈتكۈل نەرسىلەردە مەۋجۇتتۇر. ئۇنىڭ ئىرادە ۋە قۇدرىتى بولمىغان ھېچ بىر نەرسە ئوتتۇرىغا چىقمايدۇ، بىر چاڭ-توزاڭ، ھەتتا بىرەر چىۋىننىڭ قانىتىمۇ ھەرىكەت قىلالمايدۇ. بۇ سەۋەپتىن ئاللاھتائالا ھەممە ئىلىمگە ئىگە بولغانلىقى ئۈچۈن بولغان، بولىدىغان ھەممە نەرسىنى بىلىدۇ. بولىدىغان بىر نەرسىنىڭ ئەزەلدىكى تەقدىرى «قەدەر»، ئۇنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى «قازا» دېيىلىدۇ.

تەقدىرنىڭ بەشەرى ئۆلچەملەر بىلەن لايىقىدا ئىزاھلىنىشى مۇمكىن ئەمەستۇر. بۇ سەۋەپتىن كۆپ قىسىم ۋاقىتلاردا سۈيئىستىمال قىلىنغان. بۇ ھەقتە چوڭقۇر پىكىرگە ئىگە بولۇش ئىنسانغا بىر نەرسە قازاندۇرمايدۇ. چۈنكى:

وَعِندَهُ مَفَاتِحُ الْغَيْبِ لاَ يَعْلَمُهَا إِلاَّ هُوَ

20. سەراپ: چۆلدە بىر يەردە سۇ باردەك كۆرۈنىدىغان، بېرىپ قارىسا سۇ يوق يەر.

**«غەيبنىڭ خەزىنىلىرى ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىدۇر، ئۇنى پەقەتلا ئاللاھ بىلىدۇ.»** (ئەنئام سۈرىسى، 59-ئايەت) دېگەن ئىلاھى خىتاب تەقدىر ھەققىدە چوڭقۇرلاپ كېتىشكە رۇخسەت قىلمايدۇ.

كۆزى كۆرمەيدىغان ئىنسانغا بىر رەڭنى چۈشەندۈرۈش مۇمكىن بولمىغاندەك، بەشەرى ئىدراك بىلەن بۇنداق سۈپەتلەرنىڭ سىرىنى بىلگىلى بولمايدۇ. قۇرئانى-كەرىمدە بايان قىلىنغان شۇ ھادىسە بۇنىڭ ئۆرنەك مىسالىدۇر:

ئاللاھتائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامنى لەدۇننى (ئىچكى، سىرلىق) ئىلىمگە ساھىپ خىزىر ئەلەيھىسسالامغا بۇ ئىلىمنى ئۈنىڭدىن ئۆگەنسۇن دەپ ئەۋەتتى. بۇ ئىلىم سەۋەپلەر ۋە باھانىلارنىڭ سىرتىدا يەنى لەۋھۇلمەھفۇزدىن بىر ئۇچقۇن ئەكس ئەتتۈرىدىغان بىر ئىلىمدۇر. ھەزرىتى مۇسا بىلەن ھەزرىتى خىزىر سەپەرگە چىقىدۇ. سەپەردە ئىلاھى تەجەللىلەر بارلىققا كېلىدۇ. چۈنكى خىزىر قىسسىسىدىكى ھادىسىلەر ئەقىل بىلەن تەھلىل قىلىنسا:

زاھىردە كېمىنىڭ تېشىلىشى كېمە ئىگىسىگە قارشى ناھەقچىلىق ۋە زۇلۇمدۇر. ھەقىقەتتە بولسا، پۇقرالارنىڭ تىرىكچىلىك ۋاستىسى بولغان كېمىنىڭ زالىملار تەرىپىدىن بۇلاڭ-تالاڭ قىلىنىشىغا تۇسالغۇدۇر. يەنە زاھىردە بالىنىڭ ئۆلتۈرۈلىشى بىر قاتىللىق جىنايىتى بولىدۇ. ھەقىقەتتە بولسا، سالىھ ۋە سالىھە بولغان ئاتا-ئانىنىڭ ئاخىرەت ھاياتىنىڭ مۇھاپىزەت قىلىنىشىدۇر.

زاھىردە ئۇلارنى تەرك ئەتكەن يېزىدىكىلەرنىڭ تېمىنىڭ سېلىنىشى مەنتىققە زىتتۇر. ھەقىقەتتە بولسا، ئىككى مەزلۇم يېتىمگە ئائىت بولغان ئامانەتنىڭ مۇھاپىزىتىدۇر.

بۇ ئەھۋاللارنىڭ سىرلىرى لەدۇننى (ئاللاھ بەرگەن) بىر ئىلىم بىلەن ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. بۇ سەۋەپتىن، تەقدىرنىڭ سىرى ئەقىل بىلەن ئىدراك قىلىنمايدۇ. چۈنكى تەقدىرنى ئىزاھلاش بەشەر ئىدراكىنى ھالقىغان بىر سۈپەتتۇر. شۇڭا، ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەقدىرگە ئىمان ئېيتىش بىلەنلا كۇپايە قىلىشىمىزنى بۇيرىغان. بۇ ھەقتە ئۇرۇنسىز مۇنازىرە قىلىشنى مەنئى قىلغان. تەقدىر ھەققىدە تالاش-تارتىش قىلىۋاتقان بىر جامائەتنى كۆرگەن چېغىدا:

«سىلەر بۇنىڭغا ئەمىر قىلىندىڭلامۇ؟ مەن سىلەرگە بۇ ئىش ئۈچۈن ئەۋەتىلدىممۇ؟ سىلەردىن ئىلگىرىكىلەر بۇ مەسىلە ھەققىدە مۇنازىرە قىلغانلىقى ئۈچۈن ھالاك بولدى، بۇ مەسىلىنى مۇنازىرە قىلىشتىن يىراق تۇرۇڭلار» دېگەن.

بۇ ھەقتە چوڭقۇرلاپ كېتىشنىڭ ئورنىغا ئاساسلىق مەسىلىلەرنى توغرا چۈشىنىش بۇ ھەقتە يېتەرلىك بولىدۇ. بۇ ئىشنىڭ خۇلاسىسى:

ئاللاھتائالا ئىنسان ئۈچۈن تەقدىر قىلغان ئىشلار ئىككى قىسىمدا ئوتتۇرىغا چىقىدۇ:

1. ئەفئالى ئىزتىرارىيە (زۆرۈر بولغان پېئىللار)،
2. ئەفئالى ئىختىيارىييە (تاللاشقا باغلىق بولغان پېئىللار).

**ئەفئالى ئىزتىرارىيە (زۆرۈر پېئىللار)**

بۇلار ئۆزىمىزنىڭ ئارزۇ، ئىرادىسى سىرتىدا يۈز بېرىدىغان ئىشلار بولۇپ، پۈتۈنلەي تەقدىر ۋە قازانىڭ مەيدانغا كېلىشىدىن ئىبارەتتۇر. بۇنىڭ ئەكسىچە ھەرىكەت قىلىش قەتئى مۇمكىن ئەمەستۇر. تۇغۇلۇش، ئۆلۈش، تىرىلىش، ئۇخلاش، قورساق ئېچىش، بەدەن شەكلىمىز، ئۆمرىمىز ۋە بۇنىڭغا ئوخشايدىغان ئەھۋاللار تەقدىر دائىرىسىگە كىرىدۇ. بۇلار تەقدىرى مۇتلەق دېيىلىدۇ. ئىنسان ئوغلى زۆرۈرىيەتتىن مەنسۇپ بولغان بۇ پېئىللارغا مەسئۇل ئەمەستۇر.

تەقدىرنىڭ بۇ قىسمىغا كىرىدىغان جەھەتلەر ھەققىدە قازا ۋاقتىغا كەلسەك، ئىنسانلارنىڭ كۆرىدىغان كۆزىنىڭ كۆرمەسلىكى، ئاڭلايدىغان قۇلىقىنىڭ ئاڭلىماس بولۇپ قېلىشىدۇر. ھەزرىتى مەۋلانا بۇ ھەقتە:

«قازا كەلگەندە بېلىقلار ئۆزىنى دېڭىزنىڭ سىرتىغا ئاتىدۇ. ھاۋادا ئۇچىدىغان قۇشلار پەردە تەييارلانغان قاپقانلارغا ئۆزىنى تاشلايدۇ.»

«بۇنداق قەدەر (تەقدىر) ۋە قازادىن پەقەت يەنە قەدەر ۋە قازاغا قاچقانلار قۇتۇلۇشى مۇمكىن» دېگەن.

ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە:

وَكَانَ أَمْرُ اللهِ قَدَراً مَقْدُوراً

**«ئاللاھنىڭ ئەمرى ئەزەلدىنلا بېكىپ كەتكەن (ئۆزگەرمەس) ھۆكۈمدۇر»** (ئەھزاپ سۈرىسى، 38-ئايەت) دېگەن.

يۈز بەرگەن ئاپەت ۋە مۇسىبەتلەرنى تەقدىر دەپ چۈشەنمەسلىك كېرەك. تەقدىر بىر مەنادا كائىناتتىكى تەڭپۇڭلۇق ۋە بۇ تەڭپۇڭلۇقتىكى ئىلاھى ئۆلچەمنى ئىپادىلەيدۇ. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

إِنَّا كُلَّ شَيْءٍ خَلَقْنَاهُ بِقَدَرٍ

**«بىز ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى ئۆلچەملىك ياراتتۇق.»** (قەمەر سۈرىسى، 49-ئايەت)

تەقدىرنىڭ ھۆكمىنى تەنقىت قىلىش جاھالەت ۋە ئاخماقلىقتۇر. چۈنكى ئاللاھنىڭ ھۆكمى داۋاملىق توغرا بولىدۇ. مەسىلەن: بىز ياشاۋاتقان شۇ ئالەمدە بىر مىللىمىتر مىقدارى ئېغىپ كەتمەي بىر تەڭپۇڭلۇق ۋە ئىنتىزام بىلەن داۋاملىق ئايلىنىپ، دۇنيانى

يۇرتىۋاتقان قۇياش ھەققىدە ئۇنىڭ خالىغىنى بۇيىچە ھەرىكەت قىلىپ، دۇنيادىن يىراقلىشىدىغانلىقى ياكى دۇنياغا يېقىنلىشىدىغانلىقى ھەققىدە مۇسۇلمان ياكى كاپىر ئەندىشە قىلمايدۇ. ھەممە ئادەم ئىشىنىدۇكى، قۇياش ئوربىتىسىدىن چىقىپ كەتمەيدۇ. مەلۇم بىر نىزام ئىچىدە ھەر كۈنى چىقىپ پاتىدۇ. بۇنىڭغا ئوخشاش ياخشى-يامان بولۇپ مەيدانغا كەلگەن ھادىسىلەردە ھېكمەتنى بىلىنگەن تەقدىردە ئىككىلەنمەي سۆزلىنىدىغان سۆز داۋاملىق «ئەڭ توغرىسى بۇ» ئىپادىسى، يەنى ئىلاھى پروگراممىنى تەستىق قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. ئەشەددى كاپىرمۇ ئۆز ۋۇجۇدىدا تەقدىر قىلىنغان ئىلاھى ماسلىق، نىزام ۋە ئورگانلارنىڭ ھەرىكىتى ھەققىدە غەيرى ئىختىيارى بۇ ھەقىقەتلەرگە ھەيران بولماي تۇرالمايدۇ. ئىلاھى تەقدىر پروگراممىسىدىن ئاللاھ رۇخسەت قىلغان دائىرىدە ئېچىلغان سىرنى تەنقىت قىلىش ئۇ ياقتا تۇرسۇن، كاپىر بولسىمۇ ئەقلى سەلىمگە ئىگە بولغان ھەر ئىنسان قاتتىق ھەيران قالىدۇ. بۇ ھەقتە ئېگىز-پەس گەپ قىلغانلار تەقدىرنىڭ سىرىدىن بىخەۋەر، ئەقىل ۋە ئىدراكتىن مەھرۇم قالغان كىشىلەردۇر. بۇلار ياخشى-يامان، توغرا-خاتا، ھەق-باتىلنى بىلمەيدىغان جاھالەت قۇربانلىرىدۇر.

قازا ۋە تەقدىر مەجهۇلدۇر. ھەقىقەتتە پانى بولغان ئىنسان ئۈچۈن بۇ بىر ئىلاھى لۇتۇپتۇر. چۈنكى ئىنسان بېشىغا كېلىدىغان ياخشى-يامان ھەممە نەرسىنى بىلسە، ئۇ ئىنسان ياشىيالمايدىغان ھالەتكە چۈشىدۇ، يېمەك-ئىچمەك ۋە ھەرىكەت قىلىشتىن توختايدۇ. لېكىن ئاللاھتائالا تەقدىر ۋە قازانى مەخپى تۇتقانلىقى ئۈچۈن ئىنسان ئوغلى ئۆلۈم ئالدىدىمۇ ياشاشنى ئۈمىد قىلىپ، ھاياتى پائالىيەتلەرنى توختىتىپ قويمايدۇ. بۇمۇ دۇنيا ھاياتىدا ياشاشنى مۇمكىن قىلىدىغان مۇكەممەل ئىلاھى نىزامدۇر.

يامانلىقنىڭ ئاللاھتىن كېلىدىغانلىقى مەسىلىسىگە كەلسەك، ھەر قانداق يامانلىق ئۇنىڭ ئىرادىسى بىلەن بولمايدۇ. ئەمما ئىمتىھان ئۈچۈن ئۇ خىل يامانلىققا رۇخسەت بېرىلىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە يامانلىقنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشىغا ئاللاھنىڭ رۇخسەتكە ئوخشاش ۋىزا قويۇشى ئۇنىڭ بەندىلىرىگە بولغان مەرھەمىتىنىڭ ئالامىتىدۇر. چۈنكى بۇ ۋىزا ھەر يامانلىققا رۇخسەت بەرمەيدۇ. چۈشەنسەك ياكى چۈشەنمىسەكمۇ بىزنى ماددى ۋە مەنىۋى پالاكەتلەردىن ساقلاپ قالىدۇ. ئۇنداق بولمىسا، ئىنسان ئوغلى نەپسى، شەيتاننىڭ قىشقىرتىشى، ۋەسۋەسىسى، قىلغان گۇناھ ۋە غەپلەتلىرى بىلەن بەلكىم تېخىمۇ كۆپ گۇناھلارنى ئۆتكۈزۈشى مۇمكىن. چۈنكى ئىنسان بىلىپ-بىلمەي ياخشى ئىشلارغا مايىل بولغىنىدەك، يامان ئىشلارغىمۇ مايىلدۇر. بۇ ھەقىقەتنى ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق بايان قىلغان:

وَيَدْعُ الإِنسَانُ بِالشَّرِّ دُعَاءهُ بِالْخَيْرِ وَكَانَ الإِنسَانُ عَجُولاً

**«ئىنسان (ئۆزىگە ۋە بالا-چاقىلىرىغا) خەيرلىك دۇئا قىلغاندەك، (ئاچچىقى كەلگەندە) بەددۇئا قىلىدۇ، ئىنسان ئالدىراڭغۇدۇر.»** (ئىسرا سۈرىسى، 11-ئايەت)

وَلَوْ يُعَجِّلُ اللهُ لِلنَّاسِ الشَّرَّ اسْتِعْجَالَهُم بِالْخَيْرِ لَقُضِيَ إِلَيْهِمْ أَجَلُهُمْ

**«ئەگەر ئاللاھ كىشىلەر تەلەپ قىلغان يامانلىقنى ئىشقا ئاشۇرۇشقا ئۇلار تەلەپ قىلغان ياخشىلىقنى ئىشقا ئاشۇرۇشقا ئالدىرىغاندەك ئالدىرىسا ئىدى، ئۇلارنىڭ ئەجىلى چوقۇم يەتكەن بولاتتى (يەنى ھالاك بولاتتى). بىز بىلەن مۇلاقات بولۇشنى ئۈمىد قىلمايدىغانلارنى گۇمراھلىقتا تېڭىرقاپ يۈرۈشكە قويۇپ بېرىمىز.»** (يۇنۇس سۈرىسى، 11-ئايەت)

ئىنسان ئوغلى قانچىلىك ئۆزىنى تەكشۈرسە، بۇ ئايەت-كەرىمىنىڭ ئىزاھىغا شۇ دەرىجىدە ۋاقىپ بولىدۇ. مەسىلەن: بىر يالغانچى ئالدىدىكى ئادەمنى ئىشەندۈرۈش ئۈچۈن «ئىككى كۆزۈم قارغۇ بولسۇن، راس دەۋاتىمەن» دېگەندە، كۆزلىرى كۆرمەس بولۇپ قالمايدۇ. ئۇنىڭغا بېرىلگەن ئىمتىھان مۆھلىتى يەنە نۇرمال شەرتلەردە داۋام قىلىدۇ. يەنە كۆپلىگەن كىشىلەر «شۇنداق قىلسام قولۇم قۇرۇپ كەتسۇن، شۇنى قىلسام بېشىم كېسىلسۇن، بۇنى قىلسام ئۆلۈۋېلىمەنى كۆر...» دېگەندەك شۇ ۋاقىت ئۈچۈن سەمىمى نىيەت بىلەن ئېيتىلغان ھۆكۈملۈك سۆزلەر سەرپ قىلىدۇ. ئەمما ۋاقتى كەلگەندە بۇ سۆزلەرنىڭ ئەكسىچە ئەھۋاللار بىلەن ئۇچرىشىدۇ. بۇنداق سۆزلەرنى سەرپ قىلىشىغا قارىماي قولى سۇنمايدۇ، بېشى كېسىلمەيدۇ، ئۆلۈپ كەتمەيدۇ. ئىنسان ھاياتىدا بۇنىڭغا ئوخشايدىغان مىساللار كۆپ. ئاللاھتائالا بۇ ۋاقىتلاردا مەرھەمەت سۈپىتى بىلەن بۇ يامان تەلەپلەرگە ۋىزا قويۇپ، ئۇلارنى ئەمەلگە ئاشۇرمايدۇ. يۇقىرىدىكى ئايەت-كەرىمە بۇنى ئىپادىلەيدۇ.

بۇ سەۋەپتىن ئارىف كۆڭۈللەر ئاللاھنىڭ رەھمەت ۋە مەرھەمىتىنى ئىدراك قىلىپ، تەقدىرنىڭ ياخشى-يامان ھەر تەجەللىسى ئالدىدا مۇنداق دەيدۇ:

گۈزەلدۇر ماڭا سەندىن كەلگەن،<br>
يا غۇنچە گۈل ياكى تىكەن،<br>
شاھانە تون ياكى كېپەن،<br>
قەھرىڭمۇ گۈزەل، لۇتفۇڭمۇ ھەم!

ئاللاھ بەندىلىرىگە بۇ ھالەتنى ئەمىر قىلىدۇ:

قُل لَّن يُصِيبَنَا إِلاَّ مَا كَتَبَ اللهُ لَنَا هُوَ مَوْلاَنَا وَعَلَى اللهِ فَلْيَتَوَكَّلِ الْمُؤْمِنُونَ

**«ئېيتقىنكى، بىزگە پەقەت ئاللاھنىڭ تەقدىر قىلغان نەرسىسى يېتىدۇ، ئۇ بىزنىڭ مەدەتكارىمىزدۇر. مۆمىنلەر ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلسۇن (يەنى مۆمىنلەر ھەممە ئىشنى ئاللاھقا تاپشۇرسۇن، ئۇنىدىن باشقا ھېچ ئەھەدىگە يۆلەنمىسۇن.)»** (تەۋبە سۈرىسى، 51-ئايەت)

شائىر بۇنى مۇنداق مىسرالاندۇرغان:

نە قەھرى دەستى ئادادان نە لۇتفۇ ئاشنادىن بىل
ئۆمۈرنى ھەققە تەفۋىز قىل كىبرىيادىن بىل.

(بەندىنىڭ بارلىق ئىشلىرىنى ئاللاھقا ھاۋالە قىلىشى ۋە ئۇنىڭ ھەر ئىشنى كۆڭۈل رازىلىقى بىلەن قوبۇل قىلىشى) چۈنكى قۇرئانى-كەرىمدە:

قُل لَّن يُصِيبَنَا إِلاَّ مَا كَتَبَ اللهُ لَنَا هُوَ مَوْلاَنَا وَعَلَى اللهِ فَلْيَتَوَكَّلِ الْمُؤْمِنُونَ

**«ئەگەر ئاللاھ ساڭا بىرەر زىيان-زەخمەت يەتكۈزۈشنى ئىرادە قىلسا، يالغۇز ئاللاھتىن باشقا ئۇنى دەپئى قىلغۇچى بولمايدۇ، ئەگەر ئاللاھ ساڭا بىرەر ياخشىلىقنى ئىرادە قىلسا، ئاللاھنىڭ پەزلىنى قايتۇرغۇچى بولمايدۇ، ئاللاھ پەزلىنى بەندىلىرىدىن خالىغان ئادەمگە يەتكۈزىدۇ، ئاللاھ (بەندىلىرىنىڭ گۇناھىنى) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (ئۇلارغا) مېھرىباندۇر.»** (يۇنۇس سۈرىسى، 107-ئايەت) دېيىلگەن.

قەلبىنىڭ خۇشاللىقى تەقدىرگە رىزا كۆرسىتىشتە يوشۇرۇنغان. بۇنىڭ ئەكسىچە بولغان ھەر قانداق ئىش پايدا ئېلىپ كەلمەيدۇ. بۇ ھەقتە ھەزرىتى مەۋلانا:

«سەن ئاللاھنىڭ بەرگەنلىرىگە رازى بولمىغۇچە، قۇتۇلۇش ئۈمىدى بىلەن قەيەرگە قاچساڭ، ئالدىڭدا ئۇ يەردە بىر ئاپەت چىقىدۇ، كېلىدىغان بالا-قازا كېلىدۇ ۋە يەنە ساڭا يولۇقىدۇ.»

«بىلىشىڭ كېرەككى، بۇ پانى دۇنيانىڭ ھەر بۇرجىكى تۇزاقسىز ئەمەس. ھەقنى كۆڭۈلگە قويۇپ، ئۇنىڭغا سېغىنىپ، ئۇنىڭ مەنىۋى ھوزۇرىدا ياشاشتىن باشقا نىجاتلىق يوق. قارا! بۇ پانى ئالەمدە ئەڭ خاتىرجەم يەرلەردە ياشايدىغانلار بىلەن ئەڭ كۈچلۈك ھېسابلىنىدىغانلارمۇ ئۆلۈمنىڭ تۇزىقىغا چۈشۈۋاتامدۇ؟!»

«سەن پانى تۇزاقلاردىن ئەمىن بولۇشقا قارىماي، ئاللاھقا سېغىنىشقا تىرىش! ئۇ خالىسا، سېنىڭ ئۈچۈن زەھەرنى شىپا قىلىدۇ، خالىسا سۇنى زەھەرگە ئايلاندۇرىدۇ.»

**ئەفئالى ئىختىيارىييە (ئىختىيارى ھەرىكەتلەر)**

ئاللاھتائالا ئۆز ئىرادىسىدىن بىر قىسمىنى بەندىلىرىگە نىسپى قىلىپ لۇتۇپ قىلغان. بەندە بۇ ئىرادىسىنى قوللىنىپ قىلغان ئىشلىرى ياخشى بولسا مۇكاپاتىنى، يامان بولسا جازاسىنى ئالىدۇ. ئاللاھتائالا بەندىسىنىڭ ئارزۇ قىلغان ۋە ئىرادىسىنى ئۇ يولدا سەرپ قىلغان ئىشىغا ياراتقۇچى سۈپىتى بىلەن ئارىلىشىدۇ. بۇنداق ئىشلاردا ياراتقۇچى سۈپىتى بىلەن ئۇ ئىشنى ئوتتۇرىغا چىقىرىش سۈپىتىمۇ بولىدۇ. لېكىن ئاللاھتائالا بەندىسىنىڭ ھەر ئىشىغا خالىق سۈپىتى بىلەن ئارىلىشىپ، بەزىدە ئۇ ئىشنىڭ ئەمەلگە ئېشىشىغا ئىمكان بەرمەيدۇ. ئىنسانلارنىڭ ئارزۇ قىلىپ، قىلالمىغان ئىشلىرى بۇ جەھەتكە كىرىدۇ.

يۇقىرىدا ئېيتقىنىمىزدەك، ئاساسى مەلۇماتنىڭ سىرتىدا تەقدىر بىلەن مەشغۇل بولۇش توغرا ئەمەس. چۈنكى تەقدىر شۇنداق بىر قۇلۇپكى، ئۇنىڭ ئاچقۇچى ئاللاھتائالانىڭ ئىلكىدە، بەندىنىڭ ئىدراكىنىڭ ئۈستىدىكى بىر سۈپەت. ئۇنىڭ سىرىغا ئىگە بولۇش پەقەت جەننەتكە كىرگۈچىلەردىن بەزىلىرىگە نېسىپ بولىدۇ. شۇڭا، ئۇ قۇلۇپنى ئېچىشقا ئۇرۇنۇش ھەددىدىن ئاشقانلىقتۇر. ئەھۋال بۇنداق ئىكەن، يەنى تەقدىر ۋە قازا ئىنسانغا بىلدۈرۈلمىگەن بولسىمۇ بەزى غاپىللار:

«تەقدىرىم يامان يېزىلغانمىش» دەپ ئۆز-ئۆزىگە بىر قىسىم ھۆكۈملەرنى بېرىپ، مەسئۇلىيەتتىن ئۆزىنى تارتىشى، يارىتىلىش غايىسىگە خىلاپ ھەرىكەتلەرنى قىلىشى ئەخمەقلىق بولمامدۇ؟!

ئاللاھتائالا نەزىرىدە زامان مەۋجۇت بولمىغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھتائالا ئۈچۈن بولىدىغان بىر نەرسىنىڭ بىلىنىشى ئالدىقاچان بولغان بىر نەرسىنىڭ بىلىنىشىگە ئوخشاش ئاساندۇر. بىز زامانلىق دۇنيادا پىكىر قىلغانلىقىمىز ئۈچۈن، ئاللاھتائالانىڭ بولىدىغان نەرسىلەرنى بىلىشى، ئۇنىڭ تەرىپىدىن تەقدىر ۋە مەجبۇر بولىدىغاندەك دەپ چۈشىنىشكە كۆنۈپ كەتتۇق. بۇ زامانسىز ئويلىيالماسلىقىمىزدىن مەيدانغا كەلگەن ئاجىزلىقتىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئەمىلىيەتتە، زامان پەردىسى كۆتۈرۈلگەندە ھەر نەرسە ئەينى ۋاقتتا ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. چۈنكى ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مىراج كېچىسىدىكى چۈشەنچىلىرىنى ئوتتۇرىغا قويغاندا بىر تەرەپتىن ئەزەل ئالىمىگە ۋاقىپ بولۇپ:

«تەقدىرنى يازغان قەلەمنىڭ ئاۋازلىرىنى ئاڭلىدىم» (ھاكىم، مۇستەدرەك، 2-جىلد، 405) دېسە، يەنە بىر تەرەپتىن ئەبەدى ئالەمنى كۆرۈپ:

«ئابدۇرراخمان ئىبنى ئەۋپ شۇ شەكىلدە جەننەتكە كىرىۋاتاتتى» دەپ ئۇنىڭ جەننەتكە كىرىشنى بايان قىلغان.

زامان ئوقۇمىدىن چىقىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مىراج كېچىسى ئىكرام قىلىنغان بۇ ھەقىقەت ئاللاھ ئۈچۈن ھەر ۋاقىت ئاسان. چۈنكى ئۇ زامان ئۇقۇمىدىن مۇنەززەھتۇر.

بۇ سەۋەپتىن، زامان ھەققىدىكى ئاجىزلىق پەردىمىز ئېچىلغاندا، كۆرىمىزكى، ئاللاھتائالا بەندىلىرىگە مەسئۇلىيەتلىرى نىسبىتىدە ئىرادە، ئىرادە نىسبىتىدە مەسئۇلىيەت بەرگەن. ئەگەر بۇنداق بولمىسا، راھمان ۋە رەھىم بولغان ئاللاھتائالا بەندىلىرىگە ھەر قانداق بىر مەسئۇلىيەت بەرمىگەن، ئۇلارنى ئەمىر ۋە چەكلىمىلىرىنى قىلىش-قىلماسلىق مەسىلىسىدە ھېسابقا تارتمىغان بولاتتى. ئۇنىڭ بەندىلىرى ئۈچۈن ھېساب ۋە مەسئۇلىيەتنى تەقدىر قىلىشى بۇنى قىلالايدىغان دەرىجىدە ئىرادە، ئىختىيارنى بەرگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ھەقىقەتنى كۆرەلمىگەنلەرگە ھەزرىتى مەۋلانا تەپەككۇر ئالىمىدە مۇنداق خىتاب قىلىدۇ:

«ئىنسان تەقدىر ۋە قازاغا تەسلىمىيەت كۆرسەتسە، مۇكاپاتى ئاللاھنىڭ رىزاسىغا ئېرىشىش بولىدۇ. بۇ رىزانى كۆرگەنلەر ئۈچۈن قازا ۋە قەدەر شىكەر ھالۋىسىغا ئوخشاش تاتلىق بولىدۇ، يۈزلىرىدىمۇ تەبەسسۇم بولىدۇ.»

«ئەگەرى ماڭساڭ، قەلەم ئەگرىنى يازىدۇ. توغرا ماڭساڭ، سائادەتكە ئېرىشىسەن.»

بىر ئوغرى ساقچىغا تۇتۇلۇپ قېلىپ: «قىلغان ئىشىم ئاللاھنىڭ ھۆكۈم ۋە تەقدىرى بىلەن بولغان» دەپتۇ. ساقچى بۇنىڭغا جاۋابەن: «مېنىڭ قىلغان ئىشىممۇ ئاللاھنىڭ ھۆكۈم ۋە تەقدىرى بىلەندۇر، ھەم جىنايەت سادىر قىل ھەمدە تەقدىرگە ھاۋالە قىل، بۇ ئەقىللىق بىرسىنىڭ قىلىدىغان ئىشى ئەمەس» دەپتۇ.

سۆزنىڭ خۇلاسىسى شۇكى: شەيتان ئىنسانغا يامانلىقنى، روھ ياخشىلىقنى كۆرسىتىدۇ. تاللاش كۈچى بولمىسا بىز نېمە قىلىمىز؟

«بىزدە كۆرۈنمەيدىغان تاللاش، خالىغىنىمىز بويىچە قىلىش ئىرادىسى بار. قەلبتە ئىككى خىل چۈشەنچە، يەنى بىر-بىرىگە قارشى پىكىر ئوتتۇرىغا چىقسا، بۇ قابىلىيەت قانداق بولۇپ ئوتتۇرىغا كىرىدۇ؟ قاراپ باق! ئۇ ۋاقىت «قايسى مېنىڭ ئۈچۈن پايدىلىق دەپ پىكىر يۈرگۈزىدۇ ۋە بىر قارارغا كېلىدۇ. بۇ ئىشتا ھېچكىم ساڭا يول كۆرسەتمەيدۇ. ئەگەر ئىختىيارىڭ بولمىغان بولسا، بۇنداق بولامتى؟»

«ئەقىل جەھەتتىن مەجبۇرلاشقا ئىشىنىش بۆيۈك غەپلەتتۇر. مەجبۇرلاشقا ئىشەنگەن ئادەم ئۆز تۇيغۇسىنىمۇ ئىنكار قىلىدۇ. مەجبۇرلۇق ئەقلى ۋاستىسى بىلەن شۇ دۇنيادا قايسى ئىشلارنى قىلىدۇ، قانداق ھىيلىلەر قۇرۇلۇۋاتقاندا، ئەقىلنى قانداق قىلىپ ئىنكار قىلىدۇ؟ ئەگەر ئىنساندا ئىرادە ۋە تاللاش ئەركىنلىكى بولمىغان بولمىسا، شۇ نەرسە ياخشى، شۇ نەرسە يامان دەيدىغان تەبىرلەر ئوتتۇرىغا چىقامتى؟ ئەي دوست! تۇيغۇ ۋە قابىلىيەت نىسبىتىدە ھايۋانمۇ ئىدراك ھالىتىدە. ئەمما ئەلۋەتتە بۇنىڭ ماھىيىتىنى چۈشىنىش ناھايىتى ئىنچىكە بىر ئىش.»

«ئەگەر ئىنسانلارغا ئىختىيارلىق بېرىلمىگەن بولسا، سەن شىپانى دوختۇردىن تەلەپ قىلماي، بىۋاستە ئاللاھدىن تەلەپ قىلمامتىڭ؟ كېسەللىك ساقايغان گۈزەل شەكىلدە ئىختىيارلىقنى تەستىقلاتتۇرۇۋاتامدۇ؟»

«ئەگەر ئىختىيارلىق بولمىسا، ئەتە شۇنى قىلىمەن، بۇنى قىلىمەن ياكى قىلمايمەن دەپ تۈگىمەس پىلانلار قىلامتىڭ؟ بۇ پىلانلارنى ئىختىيارى بولمىغان ئادەم قىلالامدۇ؟»

«ئەي تەقدىرچى! بەندىنىڭ تاللاش ئىختىيارلىقى يوق» دەپ ئاللاھقا ئاجىزلىقنى بىلدۈرۈشنى ئويلاۋاتىسەن. ئەمما كۆرمەيۋاتامسەن؟! ئۇنىڭ بەندىنى مەسئۇل تۇتىشىدىكى سىرىنى ئىنكار قىلىپ، ئاللاھنى خەۋەرسىز، نېمە قىلىۋاتقانلىقىنى بىلمەيدىغان بەشەرى سۈپەتلەر بىلەن تۆھمەت قىلىۋاتىسەن. ئۇ خەللاقى ئالەم بەرمىگەن بىر خۇسۇسىيەتنىڭ نەتىجىسىنى بەندىلىرىدىن تەلەپ قىلىپ، بەندىلىرىگە زۇلۇم قىلامدۇ؟ سەن ئەقلى-ھۇشۇڭنى تېپىپ ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگە نېمە ئۈچۈن «شۇنى قىل ۋە شۇنى قىلما» دەپ ئەمىر بېرىشىنىڭ ھېكمىتىنى ئويلا! ئۇنىڭ بۇ ئەمىر- چەكلىمىلىرى بىلەن تاللاش ئەركىنلىكى بېرىشى قۇدرىتىنىڭ بىر پارچىسىدۇر.»

«ئۆزەڭنىڭ دۇنياسىغا قاراپ باق! ئاللاھتىن باشقىسىدا تاللاش بولمىسا، نېمىشقا مېلىڭنى ئوغرىلىغان ئادەمگە ۋاقىرايسەن. نېمە ئۈچۈن بەزى ئادەملەرگە دۈشمەنلىك قىلىپ، كېچە-كۈندۈز ئىنتىقام ئېلىشنى ئويلايسەن؟ نېمە ئۈچۈن تاللاش ئەركىنلىكى بولمىغان ئادەملەرنىڭ ئۈستىگە گۇناھ ۋە جىنايەتلەرنى يۈكلەيسەن؟ دېمەككى، بۇ يەردە تاللاش ئەركىنلىكى بار. ئۇنداق بولمىسا تۈرمە سېلىشنىڭ نېمە ھاجىتى؟!»

بۇيەردە ئېيادىلەشكە تېگىشلىك بىر نوقتا بار. رەببى تەرىپىدىن بەندىسىگە بېرىلگەن ئىمكان، قابىلىيەتلەرگە قۇشۇمچە قىلىپ، بۇلارنى ئىشلىتىش مەسىلىسىدە ئىرادە ۋە تاللاش ئەركىنلىكىگە ئەھمىيىتىدىن ئارتۇق قىممەت بېرىش، ئەقلىگە زىيادە ئىشەنچە قىلىشمۇ جاھالەتنىڭ پارچىسىدۇر. چۈنكى ئىلىمگە قارىغاندا ئىرادە كۈچلەنسە، بەشەرى ئىرادە ۋە تاللاش كۆللى ئىرادە ئالدىدا قانچىلىك كىچىكلەيدىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. كىچىك پارچە ھۆكمىدىكى جۈزئى ئىرادە تەقۋادا كامالەتكە ئېرىشكەن بەندىلەردە يوق دېيەرلىك دەرىجىدە ئاز بولىدۇ. بەزى ئارىفلارنىڭ بەشەرى ئىرادە، تاللاشنى ئىنكار شەكىلدە ئوتتۇرىغا قويغان سۆز-ھەرىكەتلىرى بۇ ھەقىقەتنىڭ بىر ئالامىتىدۇر. ئۇلار بەشەرى ئىرادىنى مۇتلەق يول بىلەن مەھكۇم قىلماي، ئىلاھى ئىرادە ئالدىدا يوق دەپ قوبۇل قىلىدىغان بىر كىچىكلىكتە كۆرىدۇ. ئەگەر ئاللاھتائالا بەندىلىرىنىڭ «كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى» بولۇشى شەكلىدە ئەمەلگە ئاشىدىغان تەقۋالىق يولىدا ئىلگىرلىگەنلەر ئۈچۈن جۈزئى ئىرادە، قۇياش نۇرى ئاستىدا شامنىڭ ئىرىپ تۈگىگىشى ۋە ئاخىرىدا يۇقۇلىشىغا ئوخشايدۇ. شۇ مىسال دىققەتنى تارتىدۇ:

يېقىنقى دەۋر ئالىملىرىدىن شەيخ مۇھەممەد نۇرۇل ئارابى ھەزرەتلىرىنىڭ بەشەرى ئىرادىنى ئىنكار قىلغانلىقى ھەققىدە سۆز-چۆچەك ئەتراپقا تارقىلىپتۇ. بۇنى سۇلتان ئابدۇلھەمىتخان ھەزرەتلىرىمۇ ئاڭلاپ، شەيخ ھەزرەتلىرىنى ھۇزۇرىغا چاقىرىپ، بۇ مەسىلىنى سوراشنى ئەمر قىپتۇ. پەرمان ئىجرا قىلىنىپ، شەيخ مۇھەممەد نۇرۇل ئارابى ھەزرەتلىرىدىن مەسىلىنىڭ ماھىيىتى سورالغاندا، شەيخ ھەزرەتلىرى:

- مەن ئومۇمىي مەنادا جۈزئى ئىرادە دەپ ئىنكار قىلمىدىم. لېكىن بىر قىسىم ئىنسانلار ئۇچۇن يوق ھۆكمىدە ئىكەنلىكىنى ئېيتتىم. چۈنكى مۇتەقى زاتلارنىڭ بۈيۈكلىرى داۋاملىق ھۇزۇرى ئىلاھىدە تۇرۇۋاتقانلىقىنىڭ ئىدراكى ئىچىدە ياشىغانلىقى ئۈچۈن جۈزئى ئىرادىسى بىلەن ئوتتۇرىغا چىقىش ئەھۋالى مەۋجۇت بولمايدۇ. بۇ سەۋەپتىن ئۆز ئىرادىسى بىلەن ئەمەس، مۇلكىدە تۇرۇۋاتقان ئاللاھنىڭ ئىرادىسىگە تەۋە بولۇپ ھەرىكەت قىلىدۇ. ئەكسىچە، ئەدەبكە خىلاپ ھەرىكەت قىلغان بولىدۇ. مەسىلەن: بىز ھازىر پادىشاھنىڭ ھۇزۇرۇدا تۇرۇۋاتىمىز. «كەل دېسە كېلىمىز، كەت دېسە كېتىمىز. ئىرادىمىز بىزنى ئىرادىمىزنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىرادەئى پادىشاھىيە بولسىمۇ، خالىغىنىمىز بۇيىچە ئىشلىتىشىمىز مۇمكىن ئەمەس. ئەمىلىيەتتە، سىرتتىكى غاپىللار ۋە باشقا مەخلۇقاتلارغا قاراڭلار، ناھايىتى ئەركىن ۋە ئىرادىسىدە مۇستەقىل ھەرىكەت قىلىۋاتىدۇ. بۇ ئاساسى مەسىلىلەرنى تېخىمۇ چوڭقۇرلاپ تەتقىق قىلغان ۋاقتىمىزدا ئالدىمىزغا ئىزاھلاشقا تېگىشلىك كۆپلىگەن مەسىلىلەر چىقىدۇ. لېكىن بۇ مەسىلىلەرنىڭ كالام ئىلمىنىڭ مۇنازىرىسىگە سەرمايە بولۇشتىن باشقا پايدىسى يوق. مەسىلىنىڭ ھەقىقىتى شۇدۇر:

بەندە ئىرادە ئىگىسىدۇر. بۇ ئىرادە ئۇنىڭغا ئاللاھ تەرىپىدىن بېرىلگەن. ئاللاھ تائالانىڭ ھەر نەرسىنىڭ بارلىقنى كېلىشىدە ئىرادىسى بولۇش بىلەن بىرلىكتە رىزاسى پەقەتلا ياخشى ئىشلاردا بولىدۇ. بىر ئوقۇتقۇچىنىڭ غايىسى ئوقۇغۇچىسىنى بىلىم بىلەن قۇراللاندۇرۇپ سىنىپتىن ئۆتكۈزۈشتۇر. ئوقۇغۇچى دەرس ئۆگەنمىسە ئوقۇتقۇچىنىڭ قىلىدىغان باشقا ئىشى يوق. دوختۇرنىڭ ۋەزىپىسى كېسەلگە دورا قىلىپ ساقايتىشتىن ئىبارەت. كېسەل بېرىلگەن دورىنى ئىچمىسە، كېلىپ چىقىدىغان خەتەرلىك ئاقىۋەتكە ئۆزى مەسئۇل بولىدۇ. دوختۇرغا گۇناھ ئارتسا بولمايدۇ. بۇ جەھەتتىن ئوتتۇرىغا چىقىدىغان ئەھۋال ئىرادە ئىستەكلىرىمىزدىن ئىبارەت بولغانلىقى ئۈچۈن مەسئۇلىيەت ھەققىدە تەقدىرنى باھانە قىلىپ، ئۆزىمىزنى گۇناھسىز ھېسابلىساق بولمايدۇ.

ئىبادەتسىز ياكى خاتا يولدا كېتىۋاتقان بىرسىنىڭ «قانداق قىلىمەن، تەقدىرىم مۇشۇنداقمىش!» دېيىشى بۈيۈك غەپلەتتۇر. ناماز ئوقۇشنى خالىغان بىر ئادەمگە ئاللاھ تائالا ناماز ئوقۇش سەۋەپلىرىنى تەييارلاپ بېرىدۇ. ئوقۇشنى خالىمىغانلارغا تۇسالغۇلارنى كەلتۈرىدۇ.

ئۆزىمىز گۇناھ قىلغان تورۇغلۇق، «گۇناھ مەندە ئەمەس» دەپ تۇرۇۋېلىش، «تەقدىرگە بۆھتان قىلىش»تىن ئىبارەت بولۇپ ئەقىلسىزلىق ۋە ئەدەبسىزلىكتۇر.

كەلىمە شاھادەت ھازىرغا قەدەر ئۆتتۇرىغا قويغان دەستۇرلاردا كامىل ئىماننى ئىپادىلەيدۇ. بۇ ئاساسلارنى قەلبتە تەستىق، تىل بىلەن ئىقرار قىلغان ئادەم ھەقىقى مۆمىن بولىدۇ.

شاھادەتنى پەقەت ئېغىزدا ئېيتىش بىلەنلا كۇپايە قىلىپ، ئۇنىڭ روھىدىن بىخەۋەر قېلىش بۈيۈك غەپلەتتۇر. ئۇنىڭ ھەقىقىتىنىڭ بۈيۈكلۈكىنى ھېس قىلغان كامىل قەلبلەر ھاياتنى ھېس قىلغان ئۇلۇغلۇقا لايىق بولۇش يولىدا سەرپ قىلىدۇ. ھاياتنى تەسبىھ ھالىتىگە كەلتۈرىدۇ. بىر دەم بولسىمۇ ئاللاھتىن غاپىل قالماسلىقنى غەيرەت قىلىپ نۇرغا پۈركىنىدۇ. لېكىن يەنە ئاجىزلىق ۋە كەمتەرلىكتىن ئايرىلماي، دائىما تەرەققى قىلىش ھالىتىدە تۇرىدۇ. بۇنداق يۇقىرى پەللىلەردە ماقام ۋە ماكانلاشقان بۈيۈك زاتلارنىڭ ئالدىنقى سېپىدە تۇرۇۋاتقان مۇھەممەد ئەسئەد ئەربىلى ھەزرەتلىرىنىڭ شۇ ئىپادىلىرى چوڭقۇر مەنانى ئىپادىلەيدۇ:

«ئىماننىڭ ئەسلىنى تاماملاشقا تىرىشۋاتىمەن، بۇ كەلىمە تەۋھىدنى توغرا سۆزلەشكە تىرىشۋاتىمەن، چۈنكى ئاللاھتىن باشقا بىر مەتلۇب (ئىبادەت قىلىنغۇچى)، سۆيۈپ ئېغىزى بىلەن بىر بۇت (يەنى قاتتىق دۇنيا سۆيگۈسى) قەلبتە مەۋجۇت بولغان مۇددەتكىچە لا ئىلاھە ئىللەللاھ دېمەك مۈشكۈلدۇر. مەنىۋى جەھەتتىن قوبۇل بولۇشى ۋە ۋۇسلاتقا ۋەسىلە بولۇشىمۇ شۈبھىلىكتۇر.»

بۇ جەھەتتىن ھەقىقى مەنادا كەلىمە تەۋھىدنى تەلەپپۇز قىلىش ئۈچۈن، ئۇنىڭ سىرىغا ۋاقىپ بولۇش ۋە لايىقىدا ئەمەل قىلىش كېرەك. غاپىللىقتا دېيىلگەن كەلىمە تەۋھىد ۋە كەلىمە شاھادەتلەر زىيان ئېلىپ كەلمىسىمۇ، ئەمما بەندىسىنى ئەسلى مەقسەتكە ئېرىشتۈرەلمەيدۇ. ئەمما ئويغاق قەلب ۋە تىرىك كۆڭۈل بىلەن دېيىلگەن شاھادەتلەر قەلبنى ئىدراكلارنىڭ يۇقىرىسىدا ئەبەدى مۇكاپاتلارغا مۇيەسسەر قىلىدۇ.

بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇتبىسىدە:

بىر ئادەم «لائىلاھە ئىللەللاھ»نى چىن كۆڭلىدىن دېسە، ئارلىشاڭغۇ بىر نەرسە قوشمىسا، جەننەت ئۇنىڭغا ۋاجىپ بولىدۇ» دېگەندە:

ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ:

- يا رەسۇلۇللاھ! ئارلىشاڭغۇ بىر نەرسە قوشۇش نېمە دېگەنلىك بولىدۇ؟ - دەپ سورىدى:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«دۇنيا سۆيگۈسى ۋە ئۇنىڭ پېشىگە ئېسىلىپ كېتىشتۇر» دېدى. (غەززالىي: «ئىھيا»)

باشقا بىر ھەدىستە:

«ھېچ بىر بەندە يوقتۇركى، سەمىمىي ھالەتتە «لائىلاھە ئىللەللاھ» دېگەندە ئاسماننىڭ ئىشىكلىرى ئېچىلمىسۇن، ئۇ بۈيۈك گۇناھلاردىن ساقلانغان مۇددەتكىچە زىكىر قىلغان كەلىمە تەۋھىد ئەرشكە قەدەر يېتىپ بارىدۇ.» (تىرمىزى، دەئاۋات، 126) دېگەن

بۇنىڭ ئۈچۈن گۇناھلاردىن يىراق تۇرۇش كېرەك. يەنە بىر ھەدىس-شەرىپتە:

«قۇل بىر گۇناھ قىلسا، قەلبىگە قارا بىر داغ پەيدا بولىدۇ. ئەگەر سەمىمى تەۋبە قىلسا، ئۇ قارا داغ يۇقۇلىدۇ. ئەكسىچە بولسا، داغ ئۇ يەرگە ئورناپ كېتىدۇ، كېيىن باشقا بىر گۇناھ قىلغان ۋاقتىدا يەنە باشقا بىر داغ پەيدا بولىدۇ، ئاخىرىدا قەلب قاپ-قارا ھالەتكە كېلىدۇ.» (تىرمىزى، تەپسىر، 83) دېگەن.

بۇنداق ئادەملەرنىڭ قەلبلىرىگە ھەق سۆز (كەلىمە تەۋھىد) تەسىر قىلمايدۇ. ئۇ ھالدا ئىنساننىڭ قەلبىگە تەسىر قىلىدىغان شۇ تۆت نەرسىدىن يىراق تۇرۇش كېرەك:

1. ئەخمەقلەر بىلەن مۇنازىرە قىلىش،
2. گۇناھلارنىڭ كۆپ بولۇشى،
3. نامەھرەم ئاياللار بىلەن داۋاملىق بىر يەردە بولۇپ چاخچاقلىشىش،
4. قەلبى ئۆلۈك ئادەملەر بىلەن بىللە بولۇش.

شەيتاننىڭ ئەڭ بۈيۈك ئارزۇسى قەلبكە ئىگە بولۇشتۇر. ئەگەر قەلب زىكىر بىلەن مەشغۇل بولسا، شەيتان ئۇنىڭغا يېقىنلىشالمايدۇ. بۇ شەيتاننىڭ يىراقلاشقانلىقى دېگەنلىكتۇر. لېكىن بۇنىڭ ئەكسىچە بولسا، يەنى قەلب ئاللاھنىڭ زىكرىدىن يىراقلاشسا، شەيتان ئۇنىڭغا ئاسان ئىگە بولىدۇ. بۇ جەھەتتىن ئايەت-كەرىمىدە:

أَلَمْ يَأْنِ لِلَّذِينَ آمَنُوا أَن تَخْشَعَ قُلُوبُهُمْ لِذِكْرِ اللهِ وَمَا نَزَلَ مِنَ الْحَقِّ

**«مۆمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنىڭ زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقەتكە (يەنى قۇرئان ئايەتلىرىگە) ئېرىيدىغان ۋاقىت كەلمىدىمۇ؟»** (ھەدىد سۈرىسى، 16-ئايەت) دېيىلگەن.

زىكىردىن يىراقلىشىپ، نەپسىگە مەغلۇپ بولغان بىر ئىنسان پاتقاقتا پېتىپ قالغان ئالتۇن-كۈمۈشكە ئوخشايدۇ. نەپس كۈرىشى ئىنساننى بۇ تۇپراق تۈرىدىكى يامان ئىشلاردىن ساقلاپ، ئۆزىدىكى جەۋھەرنى ئوتتۇرىغا چىقىرىدۇ. بۇ تەربىيەگە نائىل بولغان قەلبلەر ئىلاھى نەزەرلەرگە ئېرىشىدۇ. ئاللاھتائالا:

قَدْ أَفْلَحَ مَن تَزَكَّى

«**نەپسنى تەربىيە قىلغان ئادەم قۇتۇلدى.**» (ئەئلا سۈرىسى، 14-ئايەت) دېگەن.

شۈبھىسىزكى، بۇ تەربىيە كەلىمە تەۋھىد بىلەن باشلىنىدۇ. ئەبۇ ئالى دەككاك مۇنداق دەيدۇ:

«بەندە «**لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ**» دېيىشى بىلەن نەم لاتا تۇپا-چاڭ بېسىپ قالغان ئەينەكنى تازىلىغاندەك قەلبىنى تازىلايدۇ. كەينىدىن «**اِلاَّ اللهُ**» دېگەندە پاكىز بولغان قەلبكە ئاللاھنىڭ نۇرى كىلىشكە باشلايدۇ. بۇ ۋاقىتتا شەيتاننىڭ بارلىق تىرىشچانلىقى بىكار بولىدۇ.» ھەسەن بەسرى شەيتاننىڭ:

«مۇھەممەد ئۈممىتىنىڭ ئالدىغا گۇناھلارنى چىرايلىق قىلىپ كۆرستىمەن. ئەمما ئۇلارنىڭ تەۋبە ۋە ئىستىغپار ئېيتىشى بىلىمنى سۇندۇرۇپ، مېنى مەغلۇپ قىلىدۇ. مەنمۇ ئۇلار گۇناھ ھېسابلىمايدىغان بىر قىسىم توغرا كۆرۈنىدىغان ئىشلارنى ئالدىغا قويىمەن. بۇنىڭ بىلەن كۆپلىگەن كىشىلەر گۇناھ دەپ قارىمايدىغان خاتالاردىن يىراق تۇرمىغانلىقى ئۈچۈن تەۋبە ۋە ئىستىغپارمۇ قىلمايدۇ» دېگەنلىكىنى ئېيتىپ، مۆئمىن قەلبلەرنى مۇنداق ئاگاھلاندۇرغان:

«گۇناھ دەپ ھېسابلانمايدىغان بىر قىسىم خاتالار بىدئەتلەردۇر، يەنى نەپسلىرىگە بويسۇنۇپ قىلىدىغان ۋە دىنىي دەپ پەرەز قىلغان ئىشلاردۇر.»

ۋەھب ئىبنى مۇنەببىھ ئېيتقانكى:

«ئاللاھتىن قورقىن، ئىنسانلارنىڭ يېنىدا شەيتانغا لەنەت قىلىۋاتىسەن، يالغۇز قالغان ۋاقتىڭدا ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىسەن، ئۇنىڭ بىلەن دوست بولىسەن.»

## ئىككى نىشان

كەلىمە شاھادەت ئىككى نىشاندۇر: بىرىنچىسى، تەۋھىد يەنى ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە ئىمان ئېيتىش؛ ئىككىنچىسى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بەندە ۋە رىسالىتىنى تەستىقلاشتىن ئىبارەت.

ئىمان بۇ ئىككى نىشان قەلبتە بىر پۈتۈن يەرلىشىشى نەتىجىسىدە ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. بۇ جەھەتتىن پەقەتلا ئاللاھتائالاغا ئىمان ئېيتىش ياكى پەقەتلا ئاللاھ رەسۇلىغىلا ئىمان ئېيتىش كۇپايە قىلمايدۇ. بۇ ھەقتە غەپلەتتە بولماسلىق ۋە ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈش بىلەن بىرلىكتە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگىمۇ ئىمان ئېيتىشنىڭ ئەھمىيىتىنى بىلىش كېرەك.

بۇ ھەقتىكى ئايەتلەردىن بىرسىدە مىسال قىلىپ:

وَمَن يُطِعْ اللهَ وَرَسُولَهُ فَقَدْ فَازَ فَوْزاً عَظِيماً

«**كىم ئاللاھ ۋە رەسۇلىغا ئىتائەت قىلسا ، بۈيۈك بىر نىجاتلىققا ئېرىشىدۇ.**» (ئەھزاپ سۈرىسى، 71-ئايەت) دېيىلگەن.

مەۋجۇداتلارنى سايىسىغا ئالغان مۇھەببەت نۇرى ئاسمان ۋە زېمىنىنىڭ شەكىللىنىشىگە ۋەسىلە بولغان. ئاللاھتائالا رەسۇلىغا **«ھەبىبىم»** دېگەن. بۇنىڭ بىلەن ئۇ پۈتكۈل مەخلۇقاتتا ئەڭ يۇقىرى مەرتىبىگە چىققان. بۇ شۇنداق يۇقىرى مەرتىبىكى، ئالLاھ ئۇنىڭ ئىسمى-شەرىپىنى ئەزەلدە ئۆزىنىڭ ئىسمى-شەرىپى بىلەن بىللە زىكىر قىلغان ۋە لەۋھۇلمەھفۇزدا «**لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ مُحَمَّدٌ رَسُولُ الله**» شەكلىدە نەقىش قىلغان.

ئادەم ئەلەيھىسسالام جەننەتتە قىلغان زەللە سەۋەبىدىن دۇنياغا چۈشۈرۈلگەندىن كېيىن، ئاسماندا بۇ سۆزنى كۆرۈپ، مۇھەممەد مۇستاپانىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن كەچۈرۈم قىلىشنى سورىغان. ئاللاھتائالا ئۇنىڭغا:

«ئەي ئادەم، ئۇ ماڭا مەخلۇقاتنىڭ ئەڭ سۆيۈملىكىدۇر. (دۇئا قىلىدىغان ۋاقتىڭدا) ئۇنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن ماڭا دۇئا قىل! (چۈنكى ھازىر ئۇنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن دۇئا قىلغانلىقىڭ سەۋەبى بىلەن) مەن سېنى ئەپۇ قىلدىم.» (ھاكىم، مۇستەدرەك، 2-جىلد، 672، بەيھاقى، دەلائىل، 5-جىلد، 488-489) دېگەن.

ئاللاھتائالا ھەبىبىگە بەرگەن بۇ ئۇلۇغ شان-شەرەپنى ئەزەلى ۋە ئەبەدى كىتابى قۇرئاندا تەستىقلاپ:

وَرَفَعْنَا لَكَ ذِكْرَكَ

«**سېنىڭ شۆھرىتىڭنى ئۈستۈن قىلدۇق.**» دېگەن. (ئىنشىراھ سۈرىسى، 4-ئايەت)

بىر قىسىم مۇپەسسىرلەر بۇنى مۇنداق ئىزاھلىغان:

«ئەي رەسۇلۇم! تەۋھىد كەلىمىسىدە مەن زىكىر قىلىنغان ۋاقىتتا سەنمۇ مەن بىلەن بىللە زىكىر قىلىنىسەن.»

كەلىمە تەۋھىد زىكرى «**لاَ اِلَهَ** ...» ئىبارىسى بىلەن باشلىنىدۇ. يەنى قەلبتىن ئىلاھلارنى چىقىرىپ تاشلاش دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ ھالەت ئايەت-كەرىمىدە:

أَرَأَيْتَ مَنِ اتَّخَذَ إِلَهَهُ هَوَاهُ أَفَأَنتَ تَكُونُ عَلَيْهِ وَكِيلاً

**«ئېيتىپ باقساڭچۇ؟ نەپسى خاھىشىنى ئىلاھ قىلىۋالغان ئادەمگە (نەپسى خاھىشىغا ئەگىشىشتىن ئۇنى ساقلاش ئۈچۈن) ھامىي بولالامسەن؟»** (فۇرقان سۈرىسى، 43-ئايەت) دېگەن مەزمۇندا ئېيتىلغان خىيىم-خەتەرلەردىن قەلبنى ساقلايدۇ.

ھاۋايى-ھەۋەس ۋە مەجازى ئىلاھلاردىن قەلبنى پاكىزلىغاندىن كېيىن «**اِلاَّ اللهُ**» ئىبارىسى كېلىدۇ. ماسىۋادىن پاكىزلانغان بۇ كۆڭۈل تەختىنى ئالLاھنىڭ ۋەھدەت نۇرى بىلەن تولدۇرۇش كېرەك.

تەۋھىدنىڭ داۋامىدا دېيىلىدىغان «**مُحَمَّدٌ رَسُولُ الله**» پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇھەببىتىنى قەلبتىكى ئورنىغا يەرلەشتۈرۈش كېرەك. بۇ ئۇلۇغ

سىرغا مۇۋەپپەق بولغان سەمىمى كۆڭۈل ئۇنىڭ ئاشىقى-بىقارارى بولىدۇ. ئۇ ۋۇسلات رەھبىرىنىڭ پارلاق كېچىسىنىڭ نۇرى ئاستىدا توغرا يول ئۈستىدە بىر ھايات ياشاپ، ئەبەدى سائادەتكە ئېرىشكەنلەرنىڭ كارۋىنىغا قوشۇلىدۇ.

كەلىمە شاھادەت يەنى ئاللاھنىڭ بىرلىكى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭ بەندىسى ۋە رەسۇلى ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەش بىر بەندىنىڭ ئىمان ئەھلىدىن بولۇشى ئۈچۈن قەلب بىلەن تەستىق، تىل بىلەن ئىقرار قىلىدىغان بىرىنچى كەلىمە ۋە ئىسلامنىڭ بىرىنچى شەرتىدۇر.

رەببىمىز قۇرئان، كائىنات ۋە ئىنساننى مۇقەددەس ئىسىم-سۈپەتلىرىنىڭ ئېھتىياجىغا ئاساسەن ياراتقان. ئۇنى يەنە ئىلاھى نىزام ۋە قۇدرەت ئىبقىشلىرى بىلەن بېزىگەن.

ئىنچىكە تەرتىپ، ناھايىتى گۈزەل نىزام ئىچىدە نۇرانى تەسىرلەر بىلەن ئەزەلدىن ئەبەدكە قەدەر ئېقىپ كېتىدىغان بۇ مەۋجۇدات ئالىمى بۈيۈك تەۋھىد مەكتىپى بولۇپ مەيدانغا كەلگەن. بۇ تەۋھىد مەكتىپىنىڭ دەرۋازىسىدا، ئاسماندا، يەردە ۋە ھەر زەررىدە:

فَاعْلَمْ أَنَّهُ لاَإِلَهَ إِلاَّ اللهُ

لەۋھەسى ئېسىلغان. ئۇنى زىكىر قىلمايدىغان، ئۇنىڭدىكى قۇدرەت ئىبقىشىنى ئەكس ئەتتۈرمىگەن بىر زەررە يوقتۇر.

ياراتقۇچى بىلەن يارالغۇچى ئوتتۇرىسىدا رىشتە بولغانلىقى ئۈچۈن ھەر زەررە ھەق نۇرىغا چۆمۈپ، مەرىپەتۇللاھتىن قابىلىيىتىگە يارىشا نېسىۋە ئالغان. بۇ ھەقتە ئەڭ بۈيۈك نېسىۋىگە ئىنسان مۇيەسسەر بولغان.

ئىنسان ئىلاھى ئىلىم، نۇرانى ھەقىقەتلەر بىلەن بېزەلگەن.

ئۇنىڭ مەۋجۇتلۇق خېمىرى دىنىي ھاياجان بىلەن يوغۇرۇلغان. بۇ سەۋەپتىن ئاللاھ ئېتىقادى بەشەرىيەت بىلەن باشلىنىدۇ ۋە قىيامەتكە قەدەر داۋاملىشىدۇ. تەۋھىد ئىبقىشى توختاپ قالمايدۇ ۋە ئەبەدىيەتكە قەدەر داۋام قىلىدۇ. لېكىن ئاتېئىستلىك (دىنسىزلىك) مۇسىبىتى ئەقلىي تەكەپپۇرلۇقى شەھۋەت ۋە ۋەسۋەسىلەر ئىچىدە بۇزۇلغان ئەقىلسىز ماتېرىيالىسستىلا قالىدۇ. ئايەت-كەرىمىدە مۇنداق دېيىلگەن:

وَيَأْبَى اللهُ إِلاَّ أَن يُتِمَّ نُورَهُ وَلَوْ كَرِهَ الْكَافِرُونَ

«**كاپىرلار خالىمىسىمۇ ئاللاھ نۇرىنى تاماملايدۇ.**» (تەۋبە سۈرىسى، 32-ئايەت)

زىكىرنىڭ جەۋھىرى قەلبتە تەجەللى قىلسا، قۇللۇق ئاللاھقا بولىدۇ. چۈنكى قۇرئاندا:

إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ الَّذِينَ إِذَا ذُكِرَ اللهُ وَجِلَتْ قُلُوبُهُمْ

**«ئاللاھ زىكرى قىلىنغان ۋاقىتتا قەلبلىرى تىترەيدۇ.»** (ئەنفال سۈرىسى، 2-ئايەت) دېگەن مەنا ئەمەلگە ئېشىپ، ھەقىقى ئىمان شەكىللىنىدۇ. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:

«كىيىم كونىراپ يىرتىلغانىدەك، قەلبىڭىزدىكى ئىمانىڭىز كونىراپ ئۈپرايدۇ (ئاجىزلايدۇ)، شۇڭا كەلىمە تەۋھىد بىلەن ئىمانىڭلارنى يېڭىلاپ تۇرۇڭلار!»

زىكىر جەۋھىرى كۆڭۈلدە تەجەللى قىلماي تىلدا قالسا، قۇللۇق نەپسانى مايىللىققا ئۆتىدۇ. ئاللاھتائالا بۇ ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغانلار ھەققىدە:

أَرَأَيْتَ مَنِ اتَّخَذَ إِلَهَهُ هَوَاهُ أَفَأَنتَ تَكُونُ عَلَيْهِ وَكِيلاً

**«ئېيتىپ باقساڭچۇ؟ نەپسى خاھىشىنى ئىلاھ قىلىۋالغان ئادەمگە** (نەپسى خاھىشىغا ئەگىشىشتىن ئۇنى ساقلاش ئۈچۈن) **ھامىي بولالامسەن؟»** (فۇرقان سۈرىسى، 43-ئايەت) دېگەن.

دېمەك، كەلىمە شاھادەت بىزنى نەپسى ئارزۇلىرىمىزنىڭ پاتقىقىدىن قۇتقۇزۇشى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقى بىلەن ئەخلاقلىنىشقا ۋەسىلە بولۇشى كېرەك. ئەكسىچە بولغاندا ئۇنىڭ مۇكاپاتىغا نائىل بولغىلى بولمايدۇ.

بىر رىۋايەتتە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقى بىلەن ئەخلاقلانمىغان بىر ئادەم چۈشىدە كائىناتنىڭ پەخرىنى كۆرۈپتۇ. پەيغەمبىرىمىز ئۇ ئادەمگە ئىلتىپات قىلماپتۇ ۋە قاراپمۇ قويماپتۇ. بۇ ئادەمنىڭ كۆڭلى يېرىم بولۇپ:

- يا رەسۇلۇللاھ! مەندىن خاپا بولدىڭىزمۇ؟- دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- ياق! - دەپ جاۋاب بېرىپتۇ. ئادەم:

- ئۇنداقتا نېمىشقا ماڭا قارىمايسىز، مەندىن يىراق تۇرىسىز؟ - دەپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- سېنى تونىمىغانلىقىم ئۈچۈن ساڭا قارىمىدىم. ــ دەپ جاۋاب بېرىپتۇ. ئادەم:

- نېمىشقا مېنى تونۇمايسىز يا رەسۇلۇللاھ؟ مەن سىزنىڭ ئۈممىتىڭىزدىن بىرىمەن. ئالىملار ئۈممەتى مۇھەممەدتىن بىرىنى سىزنىڭ ئائىنىڭ ئەۋلادىنى تونىشىدىن تېخىمۇ ياخشى تونۇيدىغانلىقىڭىزنى ئېيتقان. - دەپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- توغرا، لېكىن مەن سەندە گۈزەل ئەخلاقىمدىن بىر نەرسە كۆرەلمىدىم، يەنە سەندىن ماڭا بىر دۇرۇتمۇ كەلمىدى. بىلىشىڭ كېرەككى، ئۈممىتىمدىن ھەر قانداق بىرسىنى مېنىڭ ئەخلاقىم بىلەن بېزەلگەن نىسبەتتە تونۇيمەن. - دەپتۇ. ئۇيقۇدىن كۆڭلى يېرىم ئويغانغان بۇ مۆمىن كىشى ئىلگىرىكى ئەھۋالىغا تەۋبە قىپتۇ. پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ گۈزەل ئەخلاقى بىلەن زىننەتلىنىپ، كۆپ دۇرۇت ئوقۇپتۇ. بىر مۇددەتتىن كېيىن چۈشىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام :

- ئەمدى سېنى تونۇيمەن ۋە سەن ئۈچۈن شاپائەت قىلىمەن. - دەپتۇ. ئۇ جانلاردىن ئەزىز، جانانلاردىن ئۈستۈن، ھەر تەرىپى بىلەن مۇھەببەتكە لايىق، تەڭدىشى يوق يارىتىلغان بىر ئىنسان ئىدى. كەلگەن ۋە كېلىدىغان ئىنسانلارنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىكى، ئىنسانىيەت ئۈچۈن ياش تۆككۈچىلەرنىڭ ئەڭ مەرھەمەتلىكى، يېگانە مۇرشىد ۋە رەھبىرىدۇر. ئۇ ئىنسان قىز ئەۋلادىنى تىرىك تۇپراققا كۆمىدىغان ۋەھشەت زىندانىغا چۈشكەنلەرنى كۆزى، قەلبى ياش تۆكىدىغان ئاشىقلارغا ئايلاندۇرۇپ، ئۇلارغا كىتاب ۋە ھېكمەتنى ئۆگەتكەن. ئۇنى ھەممە نەرسىدىن ئۈستۈن كۆرۈش، ئوخشىشى بولمىغان سۆيگۈ-مۇھەببەت بىلەن ياخشى كۆرۈش ئىماننىڭ كامالەتكە ئېرىشىشىنىڭ ئالامىتىدۇر. بۇ مۇھەببەتنىڭ چوڭقۇرلىقى ھەدىسلەردە مۇنداق بايان قىلىنغان:

«سىلەردىن بىرىڭلار مېنى ئاتا-ئانىسىدىن، خۇتۇن-بالىلىرىدىن ۋە جىمى ئىنسانلاردىن ئارتۇق ياخشى كۆرمىگۈچە لايىقىدا ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ!» (بۇخارى، ئىمان، 8)

بۇ ھەدىس-شەرىپ ئىماننىڭ كامالەتكە يېتىشى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بولغان مۇھەببەت بىلەن ئەمەلگە ئاشىدىغانلىقى ھەققىدە گۈزەل نەسىھەتتۇر. بۇ مۇھەببەتتىن مەھرۇم قالغانلار ئۈچۈن پەيز يوللىرى ئېتىلىپ كېتىدۇ. مۇھەببەت ئۇرۇقى پەقەت ئۇنىڭ مۇھەببەت تۇپرىقىدا ياشىرىدۇ. ئۇ كۆڭۈلنىڭ بەرىكەت ۋە پەيز مەنبەسىدۇر. ئۇنىڭ مۇھەببەت تۇپرىقى تاشتەك قېتىپ كەتكەن كۆڭۈللەرنى جاۋاھىرات ساپلىقىغا، باشقىلار ئارىسىدا ئالتۇن-كۈمۈش قىممىتىگە يۈكسەلدۈرىدۇ.

نۇرنى قۇياشتىن ئالىدىغان ئاي قۇياشنىڭ بارلىقىغا دەلىل بولغىنىدەك، نۇرى مۇھەممەد بىلەن نۇرلانغان پەيغەمبەرلەرمۇ ئۇنىڭ شاھىتلىرىدۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن:

اَشْهَدُ اَنْ لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ وَ اَشْهَدُ انَّ مُحَمَّدًا عَبْدُهُ وَ رَسُولُهُ

دېگەن. بۇنى سەمىمي قەلبتىن سۆزلىگەن ھەر قەلبتە ئەينەكتە ئەكس ئەتكەن نۇر كەبى ئىلاھى بىر پارلاقلىق بولىدۇ. بۇ نۇر بەزى ۋاقىتلاردا شۇنچىلىك كۈچلۈك پارلايدۇكى، قەلبلەر ئۇ نۇرنىڭ شولىسىدىن تەسۋىرلىگۈسىز مەنىۋى لەززەت ئالىدۇ.

بۇ لەززەتنى تېتىغانلاردىن بىلال ھەبەشى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئەھۋالى ئۆرنەكتۇر:

بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قالىدىغان ئۆيى ۋە دەرتلىشىدىغان دوستىمۇ يوق ئىدى. ئەمما بىر كۈن كەلدى. ئىمان نۇرى بىلەن شەرەپلەندى. بۇنىڭدىن كېيىن ئىمانى ۋە

ئۇنى ساقلاپ قىلىش ئۈچۈن كۆرسەتكەن پىداكارلىقى يەنى كەلىمە تەۋھىد ئۈچۈن چەككەن ئازاب-ئوقۇبەتلىرى قىيامەتكىچە كېلىدىغان مۆمىنلەرگە ئۆرنەك بولدى.

ئۇ ئاللاھ ۋە رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يۈزىنى كۆرگەن، ئۇنىڭ مۇھەببەت بېغىغا كىرگەن، پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن ئۇنىڭدىن بىر پارچە ھالەتكە كەلگەن. لېكىن ئىلاھى نۇردىن نېسىۋىسى بولمىغان خوجايىنى ئۇنى ئىمان ئېيتقانلىقى ئۈچۈن چۆلنىڭ ئىسسىقىدا قۇمنىڭ ئۈستىگە ياتقۇزۇپ ئازابلىغان. كىيىمسىز بەدىنىگە قامچا بىلەن ئۇرغان. تىرىسىدىن قانلار چىققان. ئەتراپىدىكى غاپىللار :

- ئەي مەينەت قۇل، بىزگە قايتىپ قۇتۇلغىن! - دېگەن.

ھەزرىتى بىلال قىززىق قۇمنىڭ ئۈستىدە يېتىپ تۇرۇپ يارىلانغان بىر ئارسلاندەك كەلىمە تەۋھىدنى پۈتۈن كۈچى بىلەن ئېيتقان. قاتتىق ئاچچىقى كەلگەن ئازغۇنلار بىلالنى تېخمۇ قامچىلاپ، ئاچچىقنى چىقىرالمىغان. خوجايىنى ئۇنىڭ بويىنىغا ئاغامچا باغلاپ مەككىنىڭ كوچىلىرىدا سۆرەپ يۈرگەن. بىلال ھەبەشى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇنداق ئەزىيەت ئالدىدا تىز پۈكمەي، ئاللاھ ۋە رەسۇلىنىڭ مۇھەببەت قالقىنىغا ئىلتىجا قىلغان. قەلبى مۇھەببەتۇللاھ ۋە رەسۇلۇللاھ مۇھەببىتى بىلەن تولۇپ تاشقانلىقى ئۈچۈن، بۇ ئەزىيەتلەرنى ھېس قىلمىغان. كۆڭلى دۇنيا چوڭلىقىدەك باي بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ ماددى ئەھۋالى قىلچىلىك ياخشى ئەمەس ئىدى. ھەزرىتى بىلالنىڭ سۆيگۈ-مۇھەببىتى ئۇنى قۇللۇقتىن كۆڭۈل تەختىدىكى سۇلتانلىققا چىقىرىپ، كائىناتنىڭ پەخرىنىڭ قەلبى سۈنۇق مۇئەززىنى بولغان. ئۇ ئاخىرقى نەپەسىدىمۇ سۆيگۈ-مۇھەببىتى بىلەن يۈزىدە تەبەسسۇم بولغان. ئۇ:

«خوش بولۇڭلار! خوش بولۇڭلار! مەن ئاللاھ ۋە رەسۇلىنىڭ يېنىغا سەپەر قىلىۋاتىمەن» دەپ دۇنيادىن كەتكەن. شۇنىڭ ئۈچۈن:

«كىشى سۆيگەن ئادىمى بىلەن بىللە» (بۇخارى، ئەدەپ، 96) دېگەن ھەدىس-شەرىپنىڭ ھېكمىتىگە نائىل بولۇش ئۈچۈن ئەبەدىيەت سەپىرىدىكى دەستۇرىمىز:

وَمَا آتَاكُمُ الرَّسُولُ فَخُذُوهُ وَمَا نَهَاكُمْ عَنْهُ فَانتَهُوا وَاتَّقُوا اللهَ إِنَّ اللهَ شَدِيدُ الْعِقَابِ

**«پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار، ئاللاھتىن قورقۇڭلار، ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ ئازابى قاتتىقتۇر.»**

(ھەشر سۈرىسى، 7-ئايەت) دېگەن ئايەت ئىشارەت قىلغان ھەقىقەتتىن ھەقىقى مەنادا نېسىۋە ئېلىش بولۇشى كېرەك. چۈنكى ئىسلامنىڭ ئىككى ئاساسىنىڭ بىرىنچى قىسمى بولغان كەلىمە تەۋھىد ئاللاھتائالاغا سەمىمى ئىبادەت قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئىككىنچى قىسمى بولغان «مۇھەممەدۇر رەسۇلۇللاھ» شاھىتلىقى سەمىمى ئىبادەتنىڭ ئەمەلگە ئېشىش يولىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ رەھبەرلىكىدە يۈرۈش دېگەنلىكتۇر.

كەلىمە تەۋھىدنىڭ كۆڭۈلگە ئورنىشى ئۈچۈن شۇ ئىككى نوقتىغا دىققەت قىلىش كېرەك:

1. كۆڭۈلنىڭ رەببى بىلەن بىللە بولۇشى،

بۇ پەقەت زىكرۇللاھ بىلەن مۇمكىندۇر. ئايەتتە دېيىلگەندەك:

أَلاَ بِذِكْرِ اللهِ تَطْمَئِنُّ الْقُلُوبُ

«**بىلىڭلاركى، دىللار ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ.**» (رەئد سۈرىسى، 28-ئايەت)

قەلب ماددى بىر نەرسە يەنى گۆش پارچىسىدىنلا ئىبارەت ئەمەس. ئۇ تەستىقلاش ئورنىنىڭ مەركىزى. بۇ ئەقىل ۋە ئىدراك قابىلىيىتىنىڭ مەركىزى دېگەنلىكتۇر. ئايەت-كەرىمىدىكى زىكىر ئاللاھ ئىسمىنى پەقەت ئېغىزدىلا تەلەففۇز قىلىش دېگەنلىك ئەمەستۇر. ئۇ سۆيگۈچىنىڭ سۆيۈلگۈچىنى مۇھەببەت بىلەن ياد ئېتىشى، قەلبنىڭ ئاللاھ ئىدراكى بىلەن ئىشتىياقلانغان بولۇشى دېگەنلىكتۇر. كۆڭۈل بۇنداق بولغاندا ئارام تېپىپ، نازۇكلىشىدۇ ۋە ئاللاھقا ۋاسىل بولۇش يولىدا مۇساپە ئالىدۇ. ئاللاھقا قايتىپ بېرىشنىڭ ئىنسانغا ئاتا قىلىدىغان سائادىتى بۇ شەكىلدە ئوتتۇرىغا چىقىدۇ.

بۇنىڭغا ئېرىشكەن كۆڭۈللەر دائىم مۇتلەق گۈزەللىك يەنى ئىلاھى گۈزەللىككە مەپتۇن بولىدۇ. ھەيرانلىق ئىچىدە تاماشا قىلغان بۇ گۈزەللىكلەرنىڭ پەقەت جامالى ئىلاھىدىن ئەكس ئەتكەن زەررىلەر ئىكەنلىكىنىڭ ئىدراكى ئىچىدە داۋاملىق ئۇنىڭغا مەجنۇن بولىدۇ.

2. قەلبتە ئاللاھ ۋە رەسۇلىنىڭ مۇھەببىتىنىڭ كۈچىيىشى، نەتىجىدە مۇھەببەتكە لايىق نەپرەتنىڭ مەيدانغا كېلىشى،

سالىھ بىر مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن مۇھەببەت شەرتتۇر. مۇھەببەت نەتىجىسىدە ئىبادەتلەر گۈزەل ئەخلاق، لەززەت ۋە پەيز ھالىغا كېلىدۇ، دۇنيا قاراش ئۆزگىرىدۇ. ئىنسان ساباھ (ئەتىگەن) قۇياشنىڭ چىقىشى ۋە ئاخشامغا يېقىن دېڭىزنىڭ ئۈستىدە بۇلۇتلارنىڭ كەينىدىن پېتىشى، ئاسماندا بارلىققا كەلگەن مەنزىرىلەرنىڭ سىرلىق ئىكەنلىكىنى پەرەز قىلىدۇ. ئىنسان ماھىر رەسسامغا ھەيران بولسا، بىر كۈندە 24 سائەت ئىچىدە كۆز ئالدىدا ھەر سىكۇنت ئۆزگەرتىپ سىزىلغان كۆركەم مەنزىرىلەر ۋە قۇدرەت كۈچىدىن نېمىلەرنى ھېس قىلمايدۇ؟ رەڭگارەڭ گۈل-چېچەكلەر شۇ قارا تۇپراقتىن بۇ رەڭلەرنى قانداق ئالىدۇ؟ ئىنسان ئۆزىگە سۆيگۈ-مۇھەببەت بىلەن نەزەر سالسا، ئىلاھى قۇدرەت ۋە مۆجىزىلەر ئالدىدا ھەيران بولماي تۇرالمايدۇ.

ئىماندەك بۈيۈك نېمەتتىن كېيىنكى بۈيۈك تەھسىل (ئىلىم) ئىنساننىڭ ئۆزىنى ئاللاھ ۋە رەسۇلىنىڭ مۇھەببىتىگە ئېرىشتۈرىدىغان مەنىۋى تەربىيەدۇر.

3. سالىھ ئىنسانلارنى ياخشى كۆرۈپ، ئۇلار بىلەن دەرتلىشىش، ئۇلارنىڭ ئىبادەت ۋە مۇئامىلىسىنى ئۆرنەك ئېلىش.

پسىخولوگىيە ئىلمىنىڭ بايان قىلىشىچە، «ئېنېرگىيىلىك ھەرىكەتلەرنىڭ باشقىلارغا تەسىر قىلىش ئالاھىدىلىكى بار»، خۇددى يوقۇملۇق كېسەللەرگە ئوخشاش، خۇيلارمۇ يوقۇملىنىشچاندۇر. ئۆتمۈشتە جاھىلىيەت ئىنسانى بولغان ئەسھاب (ساھابىلەر) ئاللاھ رەسۇلىنىڭ سۆھبىتىدىن ئالغان قەلبى ئېنېرگىيە، يەنى پەيز بىلەن دۇنيانىڭ ئەڭ پەزىلەتلىك ئىنسانلىرىغا ئايلانغان. ھەتتا ئەسھابى كەھفنىڭ ئىتى قىتمىرمۇ سالىھ ئىنسانلار بىلەن بىللە بولغانلىقى ئۈچۈن بۈيۈك مەرتىبىگە ئېرىشكەن.

4. خالىقنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن مەخلۇقاتقا شەپقەت ۋە مەرھەمەت قىلىش كېرەك.

ئاللاھ بەندىلىرىگە ئەڭ كۆپ «راھمان ۋە رەھىم» سۈپىتى، يەنى مەرھەمىتىنى تەۋسىيە قىلىدۇ. رەببىنى سۆيگەن ئادەم ئۇنىڭ مەخلۇقاتىغا شەپقەت ۋە مەرھەمەت بىلەن مۇئامىلە قىلىدۇ. زىيانلىق يىلاننى ئۆلتۈرۈشكە توغرا كەلسىمۇ، ئۇنى ئازابلىماي بىر زەربە بىلەن ئۆلتۈرىدۇ.

بۇلار جەننەتنىڭ ئاچقۇچى بولغان كەلىمە تەۋھىدنىڭ ئالامەتلىرى، يەنى ئۇ ئاچقۇچنىڭ قۇلۇپىغا ئۇيغۇن نازۇك چىشلىرىدۇر. ۋەھب ئىبنى مۇنەببىھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن قىلىنغان رىۋايەتتە:

«**لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ**» كەلىمىسى جەننەتنىڭ ئاچقۇچى ئەمەسمۇ؟ دەپ سورالغاندا، ئۇ:

«ھەئە، ئەمما چىشسىز ئاچقۇچ بولمايدۇ، پەقەت چىشلىرى بولغان ئاچقۇچ بىلەن كەلسەڭ ئىشىك ساڭا ئېچىلىدۇ، ئەكسىچە بولغاندا ئېچىلمايدۇ» (بۇخارى) دېگەن.

## مىزاندىكى ئەڭ ئېغىر كەلىمە

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

شۈبھىسىزكى، ئاللاھ قىيامەت كۈنىدە ئۈممىتىمدىن بىر ئادەمنى ئوتتۇرىغا چىقىرىدۇ، كېيىن ھەممە ئادەمنىڭ كۆزى ئالدىدا ھەر بىر ئىنسان كۆرەلەيدىغان دەرىجىدە بۈيۈك 99 دەپتەر ئېچىلىپ ئۇنىڭغا مۇنداق دېيىلىدۇ:

- بۇلاردىن بىرسىنى ئىنكار قىلالامسەن؟ خاتىرىلىگۈچى ۋە قوغدىغۇچى پەرىشتىلەر ساڭا ناھەقچىلىق قىلدىمۇ؟

- ياق، يا رەببى! - دەيدۇ. ئاللاھتائالا:

يېنىمىزدا سېنىڭ ساۋابلىق ئىشلىرىڭ بار، بۈگۈن ساڭا ھەقسىزلىق (ناھەقچىلىق) قىلىنمايدۇ.» دەيدۇ ۋە ئۇنىڭغا:

اَشْهَدُ اَنْ لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ وَ اَشْهَدُ انَّ مُحَمَّدًا عَبْدُهُ وَ رَسُولُهُ

كەلىمىسى يېزىلغان بىر قەغەزنى چىقىرىپ:
- مىزانغا تەييارلان! - دەيدۇ. ئۇ ئادەم:
- يا رەببى، بۇنچە كۆپ دەپتەرلەرنىڭ يېنىدا بۇ قەغەز نېمىگە يارايدۇ؟ - دېيىشىگە، ئۇ ئادەمگە:
- سەن بۈگۈن ناھەقچىلىققا ئۇچرىمايسەن.- دېيىلىدۇ.
«تارازىنىڭ بىر تەرىپىگە دەپتەرلەر، يەنە بىر تەرىپىگە شاھادەت كەلىمىسى يېزىلغان قەغەز قويۇلىدۇ، قەغەز دەپتەرلەردىن ئېغىر كېلىدۇ. چۈنكى ئاللاھنىڭ ئىسمى ھەر قانداق بىر نەرسە بىلەن تارتىلمايدۇ.» (تىرمىزى) بۇ ھەدىستە دېيىلگەندەك:
«زىكىرنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىكى «**لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ**» تۇر. دۇئالارنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىكى «اَلْحَمْدُ لِلهِ» تۇر. (ئىبنى ماجە، ئەدەب، 55، تىرمىزى، نەسائى)
كەلىمە تەۋھىد ئىماننىڭ يىلتىزىدۇر، قانچىلىك كۆپ سۆزلەنسە، ئىمان شۇ دەرىجە ساغلاملىشىپ كامالەتكە ئېرىشىدۇ. ھەدىسدە دېيىلگەندەك.
مۇسا ئەلەيھىسسالام:
- يا رەببى، ماڭا بىر نەرسە ئۆگەتكىن، ئۇنىڭ بىلەن سېنى زىكىر قىلاي، ئۇنىڭ بىلەن ساڭا دۇئا قىلاي. - دېدى. ئاللاھتائالا:
- «**لاَ اِلَهَ اِلاَّ الله**» دېگىن. - دېدى. مۇسا ئەلەيھىسسالام:
- يا رەببى، بۇنى جىمى بەندىلىرىڭ سۆزلەيدۇ. - دېدى. ئاللاھتائالا يەنە:
- «**لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ**» دېگىن. - دېدى. مۇسا ئەلەيھىسالام:
- يا رەببى! ماڭا مەخسۇس بىر نەرسە بىلدۈرۈشىڭنى تەلەپ قىلىمەن. - دېدى. بۇنىڭغا ئاساسەن ئاللاھتائالا :
- ئەي مۇسا، يەتتە قات ئاسمان، يەتتە يەتتە قات يەر تارازىنىڭ بىر تەرىپىدە قويۇلسا ۋە **لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ** تارازىنىڭ يەنە بىر تەرىپىگە قويۇلسا، **لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ** بۇنىڭدىن ئېغىر كېلىدۇ. - دېدى. (نەسائى)
سۇلايمان ئەلەيھىسسالام ئىنسان ۋە جىنلاردىن تەشكىل تاپقان بىر قوشۇن بىلەن بىر مەھەللىدىن ئۆتىۋاتاتتى. ئۇ يەردە بىر چۈمۈلە ئۇۋىسى بار ئىدى. چۈمۈلىلەرنىڭ باشلىقى ھەزرىتى سۇلايمان ۋە قوشۇننى كۆرۈپ:
- ئەي چۈمۈلىلەر، ئۇۋاڭلارغا كىرىپ كېتىڭلار! سۇلايمان ۋە قوشۇنى سىلەرنى دەسسەپ سالمىسۇن، سۇلايماننىڭ سەلتەنىتى ناھايىتى بۈيۈك سەلتەنەت، دەسسىلىپ كېتىسلەر، ئۇۋاڭلارغا كىرىۋېلىڭلار! - دېدى.
ئىلاھى ئىكرام بىلەن ھايۋانلارنىڭ تىلىنىمۇ بىلىدىغان سۇلايمان ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزلەرنى ئاڭلاپ :

- ئۇنداق ئەمەس، مېنىڭ پادىشاھلىقىم ۋاقىتلىق، دۇنيا ھاياتىمۇ چەكلىك، لېكىن بىر كەلىمە تەۋھىدنىڭ بارلىقىقا كەلتۈرىدىغان سائادىتى چەكسىزدۇر.- دېدى.

كەلىمە تەۋھىدنى جامائەت بولۇپ زىكىر قىلىشتا تەبەرانى ۋە ئىمام ئەخمەد شەدداد ئىبنى ئەۋستىن شۇ ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان:

بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسھابى-كىرامنى توپلاپ:

- ئاراڭلاردا غېرىپ بارمۇ؟ - دەپ سورىدى. (بۇ يەردىكى غېرىپ خرىستىئان ۋە يەھۇدى مەناسىنى ئىپادىلەيدۇ) ئەسھابى-كىرام:

- يوق، يا رەسۇلۇللاھ! - دەپ جاۋاب بەردى. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىشىكلەرنى ئېتىۋېتىشنى ئەمىر قىلىپ:

- قوللىرىڭلارنى كۆتۈرۈڭلار ۋە **لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ** دەپ زىكىر قىلىڭلار! - دېدى.

بۇنىڭدىن كېيىن شەدداد ئىبنى ئەۋس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ زىكىر مەجلىسىنىڭ داۋامىنى شۇ شەكىلدە بايان قىلغان:

**لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ** دەپ زىكىر قىلدۇق، بۇنىڭغا ئەگىشىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دۇئا قىلدى:

- ئاللاھىم، مېنى بۇ كەلىمە ئۈچۈن پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتىڭ، ئۇنى سۆزلەشنى ماڭا ئەمىر قىلدىڭ، ئۇنىڭ سۆزلىنىشى بىلەن ماڭا جەننەت ۋەدە قىلدىڭ. شۈبھىسىزكى، سەن ۋەدەڭدىن يېنىۋالمايسەن.

كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسھابىغا:

- دىققەت قىلىڭلار، سىلەرنى خوش قىلىمەن، خوش بولۇڭلار، ئاللاھ سىلەرنى كەچۈرۈم قىلدى. - دېدى. (ئەخمەد ئىبنى ھەنبەل، تەبەرانى)

بىر باشقا ھەدىس-شەرىپتە:

«**لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ**» ئاللاھ نەزىرىدە ناھايىتى قىممەتلىك بىر كەلىمەدۇر. كىم ئىخلاس بىلەن ئۇنى سۆزلىسە، ئاللاھ ئۇنى جەننەتكە قويىدۇ. كىم ئۇنىڭغا ئىچىدىن ئىشەنمەي تەلەپپۇز قىلسا، جېنى، مېلى قوغدىلىدۇ، لېكىن بىر كۈنى ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا بارغاندا ھېساب بېرىدۇ» دېيىلگەن. (جەمئۇل فەۋائىد، 123)

يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام

«سىلەردىن كېيىنكىلەرگە خوشخەۋەر بېرىڭلار! خوشخەۋەر بېرىڭلار! كىم چىن كۆڭلىدىن **لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ** دەپ شاھادەت ئېيتسا جەننەتكە كىرىدۇ» دېگەن. (جەمئۇل فەۋائىد، 1، 18)

**لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ** دېگەن ئادەم كۆڭلىنى ئىلاھلاردىن يەنى ئۆزىنى غەپلەتكە قويىدىغان نەپسانى ئارزۇلاردىن يىراق تۇتىشى كېرەك، قەلبى ئاللاھتائالانىڭ نۇرى بىلەن تولغانغا قەدەر، كائىناتتىكى ئىلاھى ئىنتىزام، ھېكمەت ۋە قۇدرەت ئالدىدا قەلبىنى ئويغىتىپ.

رەببىنىڭ بۈيۈكلىكى ۋە ئۆزىنىڭ يوقلۇقىنى تەپەككۇر قىلىشى كېرەك. بۇ ھەقتە ئېيتىلغان:

مَنْ عَرَفَ نَفْسَهُ فَقَدْ عَرَفَ رَبَّهُ

«نەپسىنى بىلگەن رەببىنى بىلىدۇ» دېگەن ھېكمەتتىن ئىبرەت ئېلىش كېرەك. ئاللاھنىڭ نەزىرى ئۆزى بىلەن بىللە بولغان كۆڭۈلدە بولىدۇ. بىر دەرۋىش بەيازىدى بەستامى ھەزرەتلىرىنىڭ يېنىغا كېلىپ:

- مېنى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدىغان بىر ئىشنى تەۋسىيە قىلغىن. - دېگەندە: بەيازىدى بەستامى:

- ئاللاھنىڭ مۇتتەقى بەندىلىرىنى ياخشى كۆرگىن، ئۇلارنىڭ قەلبىگە كىرىشكە تىرىشقىن! چۈنكى ئاللاھتائالا ھەر كۈنى ئۇ ئارىفلارنىڭ قەلبىگە 360 قېتىم نەزەر قىلىدۇ. بۇ نەزەر قىلغان ۋاقتىدا سېنىمۇ ئۇ يەردە كۆرسۇن.- دەپ نەسىھەت قىلغان.

## ئاخىرقى نەپەس

كەلىمە شاھادەتنى ئاخىرقى نەپەستە ئېيتىش بۈيۈك قىسمەتتۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭ كۆڭلىمىزدە يەرلىشىشى ناھايىتى مۇھىم. كەلىمە تەۋھىد ئۇنىڭ تەلىۋى بويىچە ياشىغان ھاياتتا قەلبكە يەرلىشىدۇ. ئەگەر بىر ئىنسان ئاللاھنىڭ ئەمىر-چەكلىمىلىرى ئالدىدا غەپلەت كۆرسەتسە ياكى ئەمىر-چەكلىمىلەردىن يىراق قالسا، ئۇنىڭ بىلەن كەلىمە تەۋھىد ئوتتۇرىسىدا بوشلۇق پەيدا بولىدۇ. بۇ غەپلەتتىن ئويغانمىغۇچە بۇ بوشلۇق تېخىمۇ چوڭىيىپ، رەببى بىلەن ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ئېغىزدىلا قالىدۇ. بۇ بۈيۈك خاتالىق، زىيان تارتىشتۇر. ھاياتىمىزنىڭ ھەر بىر باسقۇچى كەلىمە تەۋھىد يۆنىلىشىدە بولۇشى ئەبەدى سائادىتىمىزنىڭ ئەڭ بۈيۈك ئاساسىدۇر. ئەسرى سائادەتتە يۈزبەرگەن شۇ ئەھۋال بۇنىڭ ئەڭ جانلىق مىسالىدۇر:

ئەسھاپتىن ئەلقامە ئىسىملىك مۇجاھىد، مۇۋاھھىد ۋە مۇتتەقى بىر ياش بار ئىدى. قانداق ۋاقىتتا بىر ئىش بولسا، دەرھال ئۇ ئىشنى زوق-شوخ بىلەن قىلىشقا تىرىشاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بۇ گۈزەل ئەخلاقىدىن ناھايىتى مەمنۇن بولاتتى. لېكىن ئۆلۈمى يېقىنلاشقان ۋاقتىدا بۇ ياش كەلىمە شاھادەتنى ئېيتالمىدى. بۇ ئەھۋال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خەۋەر قىلىندى. ئېپەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ياشنى ياخشى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭدىن ئەھۋال سورىدى. بۇ ياش:

- يا رەسۇلۇللاھ، قەلبىمگە قۇلۇپقا ئوخشايدىغان بىر نەرسىنىڭ تاقاقلىق ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىۋاتىمەن. - دېدى.

كائىناتنىڭ پەخرى ئەتراپىدىكىلەردىن بۇ ياشنىڭ كەلىمە شاھادەت ئېيتىشىغا تۇسالغۇ بولىدىغان بىرەر خاتالىقىنىڭ بار-يوقلۇقىنى سورىدى. باشقىلار تەكشۈرۈپ كۆردى. ئۇ ياشنىڭ ئانىسىنى رەنجىتكەنلىكى ۋە بۇ سەۋەپتىن ئانىسىنىڭ ئۇنىڭدىن خاپا ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ يىگىتكە بولغان مەرھەمەتى ۋە ئۇنىڭ قىلغان گۈزەل خىزمەتلىرى تۈپەيلىدىن ئانىسىنى بۇ يەرگە چاقىرتىپ:

- بىر ئىنسان چوڭ بىر ئوت يېقىپ، ئوغلىنى ئوتنىڭ ئىچىگە تاشلاشنى ئارزۇ قىلسا، سەن رازى بولامسەن؟ - دەپ سورىدى. كۆڭلى يېرىم ئانا:

- ياق! يا رەسۇلۇللاھ، رازى بولمايمەن. - دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- ئۇنداق بولسا، ئۇنىڭ ساڭا قارشى قىلغان خاتالىقىنى كەچۈرۈم قىل، ئانىلىق ھەققىڭدىن رازى بولغىن. - دېدى. (تەنبىھۇل غافىلىن، 123-124)

كائىناتنىڭ پەخرىنىڭ ئەۋلادىغا كۆرسەتكەن بۇ تەڭداشسىز شەپقىتى ئالدىدا قەلبىدىكى ئانىلىق سۆيگۈسى ھەرىكەتكە ئۆتكەن دەرتلىك ئانا ئوغلىنىڭ پۈتۈن خاتالىقلىرىنى ئەپۇ قىلىپ، ئانىلىق ھەققىگە رازى بولدى. بۇ كەچۈرۈمنىڭ تەسىرى بىلەن يۈرىكىدىكى قۇلۇپلاردىن قۇتۇلغان ئەلقامە ئالدىدىكى ئۆتكىلى بولمايدىغان بىر قەلئەدىن ئۆتۈپ، خۇشاللىقتا كەلىمە شاھادەتنى تەلەپپۇز قىلىپ، ھاياتىنى ئاللاھقا تەسلىم قىلدى. بۇنىڭغا ئوخشاش كۆپلىگەن ۋەقەلەر باركى، بىز ئۇنى چۈشىنىپ بولغىچە ئۇ ۋەقەلەر دىنىمىز ۋە ئاخىرىتىمىزگە زىيان سالىدۇ. چۈنكى كىتاب ۋە سۈننەت كەلىمە تەۋھىد ئىچىدە ساقلانغان. ئاللاھ ھەممىمىزنى غەپلەتتىن يىراق قىلسۇن! ئاخىرقى نەپەسىمىزدە:

«كىمنىڭ ھاياتتا سۆزلىگەن ئاخىرقى سۆزى **لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ** بولسا، جەننەتكە كىرىدۇ» (ئىبراھىم جانان، كۇتۇبى سىتتە، مۇختاسار، 2- جىلد، 204) دېگەن ھەدىس-شەرىپنىڭ سىرىغا نائىل قىلسۇن! ئامىين..!

## بۈيۈك شاپائەتچى

كەلىمە شاھادەتنىڭ ئاللاھتائالا نەزىرىدە بەندىلەر ئۈچۈن بۈيۈك بىر شاپائەت كۈچى بار. بۇ شاھادەت بەندىنى نىجاتلىققا ئېرىشتۈرگىچە بولغان ئارىلىقتا ھەققە مەرھەمەت ۋە كەچۈرۈم يولىدا ئىلتىجا قىلىنىدىغان تەسىرلىك ۋە مەقبۇل بىر تىل بولىدۇ. ھەدىس-شەرىپلەردە:

«ئەرشنىڭ ئالدىدا ئاللاھنىڭ نۇرىدىن بىر تۈۋرۈك بار. بەندە «**لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ**» دېسە، ئۇ تۈۋرۈك مىدىرلاشقا باشلايدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئاللاھتائالا :

«ئورنىڭدا تۇر!» دەيدۇ. تۈۋرۈك:

«كەلىمە تەۋھىدنى ئېيتقان ئادەم تېخى كەچۈرۈم قىلىنمىدى، نېمشقا ئورنۇمدا تۇرىمەن؟» دەيدۇ. ئاللاھتائالا بۇنىڭ بىلەن:

«شۈبھىسىزكى، مەن ئۇنى كەچۈرۈم قىلدىم. - دەيدۇ. تۈۋرۈكمۇ جىم بولىدۇ.» (بەززار)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«**لاَ اِلَهَ اِلاَّ الله**ُ دېگەن كىشىلەرگە قەبىر ۋە مەھشەر كۈنىدە ئەندىشە بولمايدۇ. مەن «لا ئىلاھە ئىللەللاھ» دېگۈچىلەرنىڭ توپىلىرىنى قېقىۋېتىپ، قەبرىسىدىن تۇرغانلىقىنى ۋە بىزدىن ئىچ پۇشۇقىنى كۆتىرىۋەتكەن ئاللاھقا ھەمدۇ-سانالار بولسۇن دېگەنلىكىنى ئاڭلىغاندەك بولدۇم» دېگەن. (فەزائىلى ئەئمال، 478)

**لاَ اِلَهَ اِلاَّ الله**ُ ئەھلى دېگەنلىك داۋاملىق ئۇنىڭ بىلەن مەشغۇل بولۇپ، داۋاملىق زىكىر ھالىتىدە قەلبىنى ئۇنىڭغا ئادەتلەندۈرگەنلىك دېگەنلىكتۇر.

ئىخلاس بىلەن ئېيتىلغان بىر كەلىمە شاھادەت باشقا بارلىق ئەمەللەردىن ئۈستۈندۇر. جىمى پەيغەمبەرلەرنىڭ دەۋىتى داۋاملىق بۇ سۆزدە ئېيتىلغان ھەقىقەت ئەتراپىدا بولغان. پۈتكۈل ھەق دىنلار بۇ كەلىمىنىڭ ئاساسى ئۈستىگە بىنا قىلىنغان. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە:

وَمَا أَرْسَلْنَا مِن قَبْلِكَ مِن رَسُولٍ إِلَّا نُوحِي إِلَيْهِ أَنَّهُ لَا إِلَهَ إِلَّا أَنَا فَاعْبُدُونِ

**«(ئى مۇھەممەد) سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە: «مەندىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار» دەپ ۋەھيى قىلدۇق.»** (ئەنبىيا سۈرىسى، 25-ئايەت) دېگەن.

ئاللاھتائالانىڭ ئەپۇ قىلىشىمۇ ھەر قانداق چەكلىمىگە ئۇچرىمايدۇ. قۇرئانى-كەرىمدە بايان قىلىنغاندەك، ئاللاھ شېرىكتىن باشقا گۇناھلاردىن خالىغىنىنى ئەپۇ قىلىدۇ. ھەدىس-شەرىپلەردە بايان قىلىنغاندەك، ئاللاھ ئۆزىگە ئىسيان قىلغۇچىلار ۋە كەلىمە تەۋھىدنى ئېيتمىغۇچىلارنى جازالايدۇ. ھەدىس-شەرىپلەردە:

«دۇنيانى دىندىن ئۈستۈن كۆرمەي «**لاَ اِلَهَ اِلاَّ الله**ُ » دېيىلگەن مۇددەتكىچە ئاللاھتائالانىڭ غەزىپى كەلمەيدۇ. دۇنيانى دىندىن ئۈستۈن تۇتىدىغان بىر ئادەم «**لاَ اِلَهَ اِلاَّ الله**» دېگەن تەقدىردىمۇ ئاللاھتائالا: «سەن دەۋايىڭدا سەمىمى بولمىدىڭ» دەيدۇ. (فەزائىلى ئەئمال. 481)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن:

- قىيامەت كۈنىدە ئىنسانلار ئىچىدە سىزنىڭ شاپائىتىڭ بىلەن بەختىيار بولىدىغان ئادەم كىم؟ - دەپ سورىدىم. ئاللاھ رەسۇلى:

- مەسىلىگە نىسبەتەن ئېشتىياقىڭنى كۆرگەنلىكىم ئۈچۈن، سەندىن ئىلگىرى بۇنى بىر ئادەمنىڭ سورىمايدىغانلىقىنى بىلەتتىم. ئىنسانلار ئىچىدە مېنىڭ شاپائىتىمگە ئەڭ زىيادە ئېرىشىدىغان كىشى ئىخلاس بىلەن قەلبىدە «لا ئىلاھە ئىللەللاھ» دىگۈچىلەردۇر.
- دېدى. (بۇخارى)

ھەزرىتى بەرادىن:

ئۇھۇد ئۇرۇشىدا يۈزىگە تۆمۈر ساۋۇت كىيىۋالغان بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدى. ئۇرۇشنىڭ شىددەتلىنىۋاتقانلىقىغا قاراپ:

- يا رەسۇلۇللاھ، دەرھال ئۇرۇشقا قاتنىشىپ، ئۇرۇشتىن كېيىن مۇسۇلمان بولايمۇ ياكى ھازىر مۇسۇلمان بولايمۇ؟- دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- ئالدى بىلەن مۇسۇلمان بول، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇرۇش قىلغىن. - دېدى.

ئۇ تۆمۈر ساۋۇت كىيگەن جەڭگىۋار ئادەم ئىخلاس بىلەن كەلىمە شاھادەت ئېيتىپ مۇسۇلمان بولدى ۋە ئۇرۇشقا كىرىپ كەتتى. كۆڭلىدە بىخ تۇتقان ئىمان كۆچىتى بىلەن شىجائەت بىلەن ئۇرۇش قىلدى. نەتىجىدە شېھىد بولدى. ئۇنىڭ شاھادەت شەربىتىنى ئىچكەنلىكىنى كۆرگەن ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەبەسسۇم قىلدى ۋە كەلىمە شاھادەت سەلتەنىتىگە مۇيەسسەر بولغان بۇ ساھابە ئۈچۈن: «ئاز ئىش قىلدى، كۆپ قازاندى» دېدى. (رامىزان ئوغلى ماخمۇت سامى، «ئۇھۇد ئۇرۇشى»، 35)

## كەلىمە شاھادەتنىڭ پەزىلىتى

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «يارىتىلغان ھەر نەرسە بىلەن ئاللاھتائالا ئوتتۇرىسىدا بىر پەردە بار، لېكىن «لائىلاھە ئىللەللاھ» بىلەن دادىنىڭ بالىغا قىلغان دۇئاسى ئارىسىدا پەردە يوقتۇر» دېگەن. (تىرمىزى)

يەنە:

بەش خىل قاراڭغۇلۇق ۋە ئەكسىچە بەش خىل يورۇقلۇق بار:

A. دۇنيا سۆيگۈسى قاراڭغۇلۇقتۇر، يورۇقلۇقى تەقۋادۇر.

B. گۇناھ قاراڭغۇلۇقتۇر، يورۇقلۇقى تەۋبەدۇر.

C. قەبرە قاراڭغۇلۇقتۇر، نۇرى «**لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ مُحَمَّدٌ رَسُولُ اللهِ**» زىكرىنى داۋملاشتۇرۇشتۇر.

D. ئاخىرەت بىر قاراڭغۇلۇقتۇر، يورۇقلۇقى ياخشى ئىشلاردۇر.

E. سىرات كۆۋرۈكى بىر قاراڭغۇلۇقتۇر، يورۇقلۇقى كەسكىن ۋە كۈچلۈك ئىماندۇر.

بۇ يورۇقلۇق ئىقلىمىغا كىرگەن ئادەم ئەبەدى سائادەتكە نائىل بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

ئاللاھتائالا قىيامەت كۈنى: «كىم **لاَ اِلَهَ الاَّ الله**» دېسە، قەلبىدە زەررىچىلىك ئىمان بولسا، ئۇنى جەھەننەمدىن چىقىرىمەن! كىم لائىلاھە ئىلللەللاھ دېسە ياكى مېنى زىكىر قىلسا ياكى ھەر قانداق يەردە مەندىن قورقسا، ئۇنى جەھەننەمدىن چىقىرىمەن» دېگەن. (ھاكىم) «سىلەردىن بىرەيلەن كامىل تاھارەت ئالغاندىن كېيىن:

**اَشْهَدُ اَنْ لاَ اِلَهَ الاَّ اللهُ وَ اَشْهَدُ انَّ مُحَمَّدًا عَبْدُهُ وَ رَسُولُهُ**

دېسە، جەننەتنىڭ سەككىز ئىشىكى ئۇنىڭغا ئېچىلىدۇ ۋە ئۇ ئادەم خالىغان ئىشىكتىن جەننەتكە كىرىدۇ» دېگەن. (مۇسلىم ، تاھارەت، 17، ئەبۇ داۋۇد، ئىبنى ماجە)

كەلىمە تەۋھىد قەلبىنىڭ نۇرى، ئىنسان يۈزىنىڭ نۇرىدۇر. «كىچىك باللىرىڭلارنىڭ تىلى چىقىپ، گەپ قىلىشقا باشلىغاندا «**لاَ اِلَهَ الاَّ اللهُ**» كەلىمىسىنى ئۆگىتىڭلار، ئۆلۈم ۋاقتىدا ئۇلارغا لائىلاھە ئىلللەللاھنى سۆزلىتىڭلار! چۈنكى كىمنىڭ تۇنجى سۆزى **لاَ اِلَهَ الاَّ اللهُ** ۋە ئاخىرقى سۆزى **لاَ اِلَهَ الاَّ الله** بولسا، مىڭ يىل ياشىسا، بىر گۇناھىدىنمۇ ھېسابقا تارتىلمايدۇ.» دېگەن. (بەيھاقى)

كەلىمە تەۋھىدنى نەپەسكە ھاكىم قىلىش ناھايىتى مۇھىم. چۈنكى ئىنساننىڭ ئاخىرقى ئەھۋالى بۇ ھەقتىكى تەتبىقاتىغا باغلىقتۇر.

رىۋايەتلەردە دېيىلىشىچە، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى ئەزرائىل ئەلەيھىسسالامدىن:

- ئەي ئەزرائىل، سەن ئەسكى (گۇناھكار) ئادەملەرنىڭ جېنىنى ئالغان ۋاقتىتا ئۇلارغا قاندىق كۆرىنىسەن؟ سېنى ئۇ ھالەتتە كۆرۈشنى ئارزۇ قىلىمەن. - دېگەندە ئەزرائىل ئەلەيھىسسالام:

- ئەي ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! بۇنىڭغا بەرداشلىق بېرەلەمسەن؟ - دەپ سورىغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام:

- ئۇنداق بولسا، يۈزىڭنى باشقا تەرەپكە قارات! - دېگەن. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تەكرار ئۇنىڭغا قارىغان ۋاقتىدا ئەزرائىلنى قورقۇنچلۇق قىياپەتتە كۆرگەن. ھەر ھالى ئەتراپىقا قورقۇنچ سالغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بۇ مەنزىرىنى كۆرۈپ ھۇشىدىن كېتىپ يىقىلغان. كېيىن ھۇشىغا كېلىپ، ئەزرائىل ئەلەيھىسسالامنى تۇنجى كۆرگەن ۋاقىتتىكى شەكلىدە كۆرۈپ:

- گۇناھكار ئادەمگە بىر نەرسە بولمىسىمۇ، لېكىن سېنىڭ يۈزۈڭنى كۆرۈشلا يېتەرلىك بولىدىكەن» دېگەن. (رامىزان ئوغلى ماخمۇت سامى، «ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام»)

كامىل مۆمىن بولۇپ ھايات سۈرگەنلەرگە بۇ ئەھۋالنىڭ ئەكسى بولىدۇ. دۇنيا ۋە ئاخىرەتنى قۇتقۇزىدىغان كامىل ئىمان ئىنساننى ئۆمرىنىڭ ئاخىرىغا قەدەر مىڭلارچە

ئىمتىھان چەمبىرىكىدىن ئۆتكۈزىدۇ. ئەگەر نەتىجە ياخشى بولسا، بەندە كامىل مۆمىن بولىدۇ، ياخشى بولمىسا، كامىل مۆمىن بولالمايدۇ.

بۇ سەۋەپتىن ئىنسانلار ئىمان، پەزىلەت دەۋاسىدا ئازاب-ئوقۇبەت، جاپا-مۇشەققەت تولۇق مىڭلارچە ئىمتىھاندىن ئۆتىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ھەق يولىدا ئىلاھى دەۋانىڭ سادىقلىرى بىلەن پاسىقلىرى ئايرىلىدۇ. شۇڭا ئىمان ئېيتىشلا كۇپايە قىلمايدۇ. ئۇنى سالىھ ئەمەللەر بىلەن زىننەتلەپ، ئىمتىھانلاردا مۇۋاپپىقىيەت قازىنالايدىغان سەۋىيەگە كەلتۈرۈش كېرەك. ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە:

أَحَسِبَ النَّاسُ أَن يُتْرَكُوا أَن يَقُولُوا آمَنَّا وَهُمْ لَا يُفْتَنُونَ وَلَقَدْ فَتَنَّا الَّذِينَ مِن قَبْلِهِمْ فَلَيَعْلَمَنَّ اللهُ الَّذِينَ صَدَقُوا وَلَيَعْلَمَنَّ الْكَاذِبِينَ

**«ئەلىف، لام، مىم. ئىنسانلار «ئىمان ئېيتتۇق» دەپ قويۇش بىلەنلا سىنالماي تەرك ئېتىلىمىز، دەپ ئويلامدۇ؟ ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى بىز ھەقىقەتەن سىنىدۇق، ئاللاھ (ئىمانىدا) راستچىللارنى چوقۇم بىلىدۇ، (ئىمانىدا) يالغانچىلارنىمۇ چوقۇم بىلىدۇ.»** (ئەنكەبۇت سۈرىسى، 1-3-ئايەت) دېيىش ئارقىلىق، ئىمان ۋە ئىمتىھاننىڭ بىر-بىرىگە زىچ باغلانغانلىقىنى بايان قىلغان.

بۇنىڭغا ئاساسەن، ئىمان بىر لۇتۇپ، ئىمتىھان ئۇنىڭ ئۆلچىمىدۇر. بەندىدىن تەلەپ قىلىنغان نەرسە سەۋر ۋە تەسلىمىيەت بىلەن ئىماننى مۇھاپىزەت قىلىشتۇر. يەنى ئاللاھتائالا بەرگەن لۇتفىنىڭ مۇقەددەسلىكى ۋە قىممىتىنى ئىدراك قىلدۇرۇش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ تاقىتى نىسبىتىدە بەدەل تەلەپ قىلىدۇ. ئايەتتىكى:

إِنَّ اللهَ اشْتَرَى مِنَ الْمُؤْمِنِينَ أَنفُسَهُم وَأَمْوَالَهُم بِأَنَّ لَهُمُ الجَنَّةَ

**«شۈبھىسىزكى، ئاللاھ مۆمىنلەردىن ئۇلارنىڭ جانلىرىنى، ماللىرىنى ئۇلارغا جەننەتنى بېرىپ سېتىۋالدى. ئۇلار ئاللاھنىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلىپ (دۈشمەنلەرنى) ئۆلتۈرىدۇ ۋە ئۆلتۈرۈلىدۇ (يەنى دۈشمەنلەر بىلەن جىھاد قىلىپ شېھىد بولىدۇ)، (جىھاد قىلغۇچىلارغا جەننەتنى ۋەدە قىلىش) تەۋراتتا، ئىنجىلدا ۋە قۇرئاندا زىكرى قىلىنغان (ئاللاھنىڭ) راست ۋەدىسىدۇر، ۋەدىسىگە ئاللاھتىنمۇ بەك ۋاپا قىلغۇچى كىم بار؟ (يەنى ئاللاھتىنمۇ ۋاپادار ئەھەدى يوق) قىلغان بۇ سوداڭلاردىن خۇشال بولۇڭلار، بۇ زور مۇۋەپپەقىيەتتۇر.»** (تەۋبە سۈرىسى، 111-ئايەت) دېگەن ئىپادىسى بۇ ھەقىقەتنىڭ بىر بايانىدۇر.

بۇ سەۋەپتىن، ئاللاھنىڭ رىزاسىنى قازىنىش ئۈچۈن ئاللاھ تەلەپ قىلغان بەدەل (جان، مال-مۈلۈك ۋە باشقا نەرسىلەر)لەرنى ئىشتىياق بىلەن ئۆنىڭ يولىدا بېرىش ئىمانىنىڭ كامالەتكە ئېرىشىشىگە ۋەسىلە بولىدۇ. مۆمىنلەرنىڭ بۇ ئىمتىھان دۇنياسىدىكى بۆھتان ۋە جاپا-مۇشەققەتلەر ئاخىرەت پايدىسىغا بەدەل بولىدۇ.

دۇنياغا بېرىلگەن ئىمانسىزلارنىڭ قۇرئان ۋە دىننى ياشاشقا غەيرەت قىلغۇچىلارغا قىلغان ئەسكىلىكلىرى ئۇلار ئۈچۈن ئەبەدى ئازاب ۋە پالاكەت تولغان جەھەننەم ئازابىنىڭ بەدىلى ھۆكمىدە بولىدۇ. چۈنكى ئۇلار ئىككى تەرەپتىن ئازاب تارتىشقا لايىق بولغانلاردۇر. بىرسى ئىمان ئېيتمىغانلىقى، يەنە بىرى مۆمىنلەرگە زۇلۇم قىلغانلىقى ئۈچۈن.

ھەقىقى ئىمانىنىڭ بەدىلى، يەنى كامىل مۆمىن بولۇش ئاللاھتىن باشقىسىغا قۇل بولۇش مايىللىقىنى تەربىيە قىلىشقا باغلىقتۇر. بۇ ئىمانىنىڭ تەلىۋى بولغان ئىمتىھانلارنى مۇۋەپپەقىيەت بىلەن تاماملاشقا غەيرەت قىلىش دېگەنلىكتۇر. بۇ سەۋەپتىن ئىمانىنىڭ كامالەتكە يېتىشى ئۈچۈن شاھادەتكە دەخلى يەتكۈزىدىغان ھەر تۈرلۈك گۇناھلاردىن يىراق تۇرۇشقا دىققەت قىلىش كېرەك. بۇ ئەھمىيەتنى تونۇپ يەتمەسلىك يېقىن كەلگۈسىدە چارىسىز نادامەتلەرنىڭ گىردابىدا بوغۇلۇپ ھالاك بولۇش دېگەنلىكتۇر.

## شاھادەتكە دەخلى يەتكۈزىدىغان ئىشلار

1. ئاللاھتىن باشقىسىغا تايىنىپ، تەۋەككۇل قىلىش. بۇ ھەقتە قۇرئاندا:

لَقَدْ نَصَرَكُمُ اللهُ فِي مَوَاطِنَ كَثِيرَةٍ وَيَوْمَ حُنَيْنٍ إِذْ أَعْجَبَتْكُمْ كَثْرَتُكُمْ فَلَمْ تُغْنِ عَنكُمْ شَيْئاً وَضَاقَتْ عَلَيْكُمُ الأَرْضُ بِمَا رَحُبَتْ ثُمَّ وَلَّيْتُم مُّدْبِرِينَ

**«ئاللاھ سىلەرگە نۇرغۇن جەڭ مەيدانلىرىدا ۋە ھۇنەيىن كۈنىدە (يەنى جېڭىدە) ھەقىقەتەن ياردەم بەردى. ئەينى ۋاقىتتا سانىڭلارنىڭ كۆپلىكىدىن خۇشاللىنىپ كەتتىڭلار (يەنى بۈگۈن بىزنىڭ سانىمىز كۆپ، مەغلۇب بولمايمىز دېدىڭلار، بۇ چاغدا سىلەرنىڭ سانىڭلار 12مىڭ، دۈشمىنىڭلارنىڭ سانى 4000 ئىدى)، سانىڭلارنىڭ كۆپلۈكى سىلەرگە قىلچە ئەسقاتمىدى. (قاتتىق قورقىنىڭلاردىن) كەڭ زېمىن سىلەرگە تار تۇيۇلدى. ئاندىن (مەغلۇب بولۇپ، رەسۇلۇللاھنى ئازغىنا مۆمىنلەر بىلەن تاشلاپ) ئارقاڭلارغا قاراپ قاچتىڭلار.»** (تەۋبە سۈرىسى25-ئايەت) دېيىلگەن.

شۇڭا بەندە داۋاملىق «**إِيَّاكَ نَعْبُدُ وإِيَّاكَ نَسْتَعِينُ**» ھالىتىدە بولۇشى كېرەك.

2. ئىلاھى ئەمىر ۋە چەكلىمىلەرنى تەرك ئېتىپ نەپسانى ئارزۇ-ئىستەكلەرنىڭ قۇلى بولۇش. يەنى ئاللاھ ۋە رەسۇلىغا ئىتائەت قىلماسلىق. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە:

«(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «ئاللاھ سىلەرگە روشەن كىتاب نازىل قىلغان تۇرسا، (ئارىمىزدىكى ئىختىلاپنى ھەل قىلىش ئۈچۈن) ئاللاھتىن غەيرىي ھۆكۈم قىلغۇچىنى تەلەپ قىلامدىم؟» بىز كىتاب ئاتا قىلغانلار (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالارنىڭ ئۆلىمالىرى (ئۇنىڭ) يەنى قۇرئاننىڭ (پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن نازىل قىلىنغان ھەق كىتاب ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ، سەن ھەرگىزمۇ شەك قىلغۇچىلاردىن بولمىغىن. پەرۋەردىگارىڭنىڭ سۆزى ناھايىتى راستۇر، ناھايىتى توغرىدۇر، ئۇنىڭ سۆزىنى ئۆزگەرتەلەيدىغان ھېچ كىشى يوقتۇر. ئاللاھ (بەندىلەرنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئەھۋالىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. ئەگەر سەن يەر يۈزىدىكى كۆپچىلىك كىشىلەر (يەنى كۇففارلار)گە ئىتائەت قىلساڭ، ئۇلار سېنى ئاللاھنىڭ يولىدىن ئازدۇرىدۇ، ئۇلار پەقەت گۇمانغىلا ئەگىشىدۇ، ئۇلار پەقەت يالغاننىلا سۆزلەيدۇ. (ئى مۇھەممەد!) سېنىڭ پەرۋەردىگارىڭ ئۆزىنىڭ يولىدىن ئازغانلارنى ھەقىقەتەن ئوبدان بىلىدۇ، توغرا يول تاپقانلارنىمۇ ئوبدان بىلىدۇ.» (ئەنئام سۈرىسى، 114ـ117)

«ئى مۆمىنلەر! ئەگەر ئەھلى كىتابتىن بىر پىرقىغە ئىتائەت قىلساڭلار، مۆمىن بولغىنىڭلاردىن كېيىن، ئۇلار سىلەرنى كاپىر قىلىپ قويىدۇ. سىلەرگە ئاللاھنىڭ ئايەتلىرى ئوقۇلۇۋاتقان (يەنى ۋەھيي ئۈزۈلۈپ قالماي، ئاللاھنىڭ ئايەتلىرى نازىل بولۇۋاتقان) ۋە ئاراڭلاردا ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى (ھايات) تۇرغان تۇرسا، قانداقمۇ كاپىر بولۇسىلەر؟ كىمكى ئاللاھقا (يەنى ئاللاھنىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىدىكەن، ئۇ توغرا يولغا يېتەكلەنگەن بولىدۇ.» (ئال ئىمران سۈرىسى، 100ـ101ـئايەت)،

«ئى مۆمىنلەر! ئەگەر سىلەر كاپىرلارغا ئىتائەت قىلساڭلار، ئۇلار سىلەرنى ئارقاڭلارغا (يەنى كۇفرىغا) ياندۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن زىيان تارتىپ قالىسىلەر. ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئۇلار سىلەرنىڭ ئىتائەت قىلىدىغان مەدەتكارىڭلار ئەمەس)، ئاللاھ سىلەرنىڭ مەدەتكارىڭلاردۇر (ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىڭلار)، ئۇ ياردەم قىلغۇچىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر (ئىلاھلىقى) ھەققىدە ھېچبىر دەلىل چۈشۈرمىگەن نەرسىلەرنى (يەنى بۇتلارنى) ئاللاھقا شېرىك قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن، كاپىرلارنىڭ دىللىرىغا قورقۇنچ سالىمىز، ئۇلارنىڭ بارىدىغان جايى دوزاختۇر، زالىملارنىڭ جايى (يەنى دوزاخ) ھەقىقەتەن يامان جايدۇر. ئاللاھ سىلەرگە قىلغان (دۈشمىنىڭلارغا قارشى نۇسرەت ئاتا قىلىشتىن ئىبارەت) ۋەدىسىدە تۇردى؛ ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ئۇلارنى قىرىۋاتاتتىڭلار، ئاللاھ سىلەر ياقتۇرىدىغان غەلىبىنى كۆرسەتكەندىن كېيىن زەئىپلىشىپ قالدىڭلار،

**پەيغەمبەرنىڭ ئەمرى توغرىسىدا جاڭجاللاشتىڭلار، (پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە) بويسۇنمىدىڭلار، بەزىلىرىڭلار دۇنيانى كۆزلىدىڭلار، بەزىلىرىڭلار ئاخىرەتنى كۆزلىدىڭلار، ئاندىن ئاللاھ سىناش ئۈچۈن سىلەردىن دۈشمەننى قايتۇردى (يەنى سىلەرنى غەلىبىدىن مەغلۇبىيەتكە يۈزلەندۈردى ۋە سىلەرنى ھەقىقەتەن ئەپۇ قىلدى. ئاللاھ مۆمىنلەرگە مەرھەمەت قىلغۇچىدۇر. ئۆز ۋاقتىدا پەيغەمبەر (ئى ئاللاھنىڭ بەندىلىرى! مېنىڭ تەرىپىمگە كېلىڭلار، مەن رەسۇلۇللاھتۇرمەن، كىمكى جىھاد مەيدانىغا قايتسا، ئۇ جەننەتكە كىرىدۇ دەپ) ئارقاڭلاردىن سىلەرنى چاقىرىپ تۇراتتى، سىلەر ھېچ كىشىگە قارىماي قاچاتتىڭلار، (بۇنىڭدىن كېيىن) قولۇڭلاردىن كەتكەن نەرسىگە (يەنى غەنىمەتكە)، بېشىڭلارغا كەلگەن مۇسىبەتكە (يەنى مەغلۇبىيەتكە) قايغۇرماسلىقىڭلار ئۈچۈن، ئاللاھ سىلەرگە غەم ئۈستىگە غەم بەردى (يەنى سىلەرنى غەنىمەتتىن مەھرۇم قىلغانىنىڭ ئۈستىگە مەغلۇبىيەت بىلەن جازالىدى). ئاللاھ قىلمىشىڭلاردىن خەۋەرداردۇر.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 149-151-153-ئايەت) دېگەن.

بۇ ئايەتلەر ئۇھۇد ئۇرۇشىغا دىققەتنى تارتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇرۇش باشلىنىشتىن ئىلگىرى ئەللىك كىشىلىك ئوقچى قىسمىنى دۈشمەننىڭ ئارقىدىن ھۇجۇم قىلىش ئېھتىمالى بولغان بىر ئېگىزلىككە يەرلەشتۈرگەن. بۇ قىسىمغا مۇسۇلمانلار غالىپ بولسۇن ياكى مەغلۇپ بولسۇن، بۇ يەردىن ئايرىلماسلىقنى ئەمر قىلغان. لېكىن بۇ ئېگىزلىكنى تۇتۇپ تۇرغانلار مۇسۇلمانلارنىڭ غالىپ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇرۇش غەنىمىتى توپلاش مەقسىتى بىلەن تۇرۇۋاتقان يەرلىرىنى تاشلاپ ئۇرۇش مەيدانىغا ئېتىلغان. پەقەت قوماندىنى بىلەن 12 كىشىلا قالغان. بۇ ئەھۋالنى پۇرسەت بىلگەن مۇشرىكلار ئۇ يەردىن ھۇجۇمغا ئۆتۈپ، ئۇ يەردىكى 12 كىشىنى شېھىد قىلىپ، مۇسۇلمانلارنى كەينىدىن قورشاۋغا ئالغان. ئىككى دۈشمەن ئوتتۇرىسىدا قالغان مۇسۇلمانلار پات-پاراق بولۇشقا باشلىغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى ئۆز ئەتراپىدا توپلىنىشقا چاقىرغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىمۇ بۇ ئۇرۇشتا يارىلانغان. ئاخىرىدا مۇسۇلمانلار توپلىنىپ پۈتۈنلەي چېچىلىپ كېتىشتىن ساقلىنىپ قالغان. لېكىن ئۇرۇشتا مەغلۇپ بولغان. ئەگەر بۇ ئېگىزلىككە ئورۇنلاشتۇرۇلغان ئوقچىلار ئاللاھ رەسۇلىنىڭ سۆزىنى تىڭشاپ ئورنىدىن ئايرىلمىغان بولسا، مۇسۇلمانلار بۇ ئۇرۇشتا يېڭىلىپ قالمىغان بولاتتى. بۇ ئەھۋال ئۇلارغا ئىبرەت بولغان. شۇنىڭدىن باشلاپ ئاللاھ رەسۇلىنىڭ بۇيرۇقىغا خىلاپلىق قىلمىغان. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا:

**«غەمدىن كېيىن ئاللاھ سىلەرگە ئەمىنلىك چۈشۈرۈپ بەردى، سىلەرنىڭ بىر قىسمىڭلارنى (يەنى ھەقىقىي مۆمىنلەرنى) مۈگدەك باستى، يەنە بىر**

**قىسمىڭلار (يەنى مۇناپىقلار) ئۆزلىرى بىلەن بولۇپ كەتتى (يەنى كۇففارلار قايتا ھۇجۇم قىلارمۇ، دەپ جان قايغۇسى بىلەن بولۇپ كەتتى)، بۇلار، جاھىلىيەت دەۋرى كىشىلىرىگە ئوخشاش، ئاللاھقا قارىتا ناتوغرا گۇمانلاردا بولدى، ئۇلار: «بىزگە ئاللاھ ۋەدە قىلغان غەلىبىدىن نېسىۋە بارمۇ؟» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «ھەممە ئىش ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ ئىلكىدە. ئۇلار ساڭا ئاشكارا قىلمايدىغان نەرسىلەرنى ئۆز ئىچىدە يوشۇرۇشىدۇ؛ ئۇلار: «ئەگەر بىزگە غەلىبىدىن ئازراق نېسىۋە بولسا ئىدى، بۇ يەردە ئۆلتۈرۈلمەيتتۇق» دەيدۇ. (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئەگەر سىلەر ئۆيلىرىڭلاردا بولغان تەقدىردىمۇ (ئاراڭلاردىكى) ئۆلتۈرۈلۈشى پۈتۈۋېتىلگەن كىشىلەر چوقۇم ئۆزلىرىنىڭ ئۆلىدىغان جايلىرىغا بېرىشىدۇ)، ئاللاھنىڭ قازاسىدىن قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدۇ). (ئاللاھنىڭ مۇنداق قىلىشى) كۆڭلۈڭلاردىكىنى سىناش ۋە قەلبىڭلاردىكى نەرسىلەرنى پاكلاش ئۈچۈندۇر. ئاللاھ كۆڭۈللەردىكىنى (ياخشىلىق بولسۇن، يامانلىق بولسۇن) بىلگۈچىدۇر.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 154-ئايەت)

**«سىلەرگە (پەيغەمبەرلىرىم ئارقىلىق): «ئى ئادەم باللىرى! شەيتانغا چوقۇنماڭلار، ئۇ ھەقىقەتەن سىلەرگە ئاشكارا دۈشمەندۇر، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار، بۇ توغرا يولدۇر» دەپ تەۋسىيە قىلمىدىممۇ؟ (شۈبھىسىزكى، شەيتان سىلەردىن نۇرغۇن كىشىلەرنى ئازدۇردى)، بۇنى چۈشەنمەمسىلەر؟»** (ياسىن سۈرىسى، 60-62-ئايەت) دېگەن.

3. ئىسلام كۆرسەتكەن ئىلاھى ئۆلچەملەرنىڭ بىر قىسمىنى ياخشى كۆرمەسلىك ياكى ھەممىسىنى ياخشى كۆرمەسلىك،

4. دۇنيا ھاياتىنى ئاخىرەت ھاياتىغا تېگىشىپ، بۇ پانى ئالەمنى يېگانە غايىسى قىلىش. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن:

**«ئۇلار بۇ دۇنيانى ئاخىرەتتىن ئارتۇق كۆرىدۇ، (كىشىلەرنى) ئاللاھنىڭ يولىدىن (يەنى ئىسلام دىنىدىن) توسىدۇ، ئاللاھنىڭ يولىنىڭ ئەگرى بولۇشىنى تىلەيدۇ، ئۇلار (ھەقتىن) يىراق بولغان گۇمراھلىقتىدۇر.»** (ئىبراھىم سۈرىسى، 3-ئايەت)

5. ئاللاھ ۋە رەسۇلى ھالال قىلغان نەرسىلەرنى ھارام، ھارام قىلغان نەرسىلەرنى ھالال دەپ بىلىش. ئاللاھتائالا:

**«كېيىن سىلەر (ئەھدىنى بۇزۇپ) بىر-بىرىڭلارنى ئۆلتۈردۈڭلار، ئىچىڭلاردىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنى يۇرتىدىن ھەيدەپ چىقاردىڭلار، گۇناھ ۋە دۈشمەنلىك قىلىش بىلەن، ئۇلارنىڭ قارشى تەرىپىدىكىلەرگە ياردەم**

**بەردىڭلار، ئۇلار ئەسىر چۈشۈپ كەلسە فىدىيە بېرىپ قۇتقۇزۇۋالسىلەر، ھالبۇكى، ئۇلارنى يۇرتلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىش سىلەرگە ھارام قىلىنغان ئىدى (يەنى بىر ـ بىرىڭلارنى ئۆلتۈرۈش ۋە يۇرتىدىن ھەيدەپ چىقىرىشنى راۋا كۆرىسىلەر، (ئۇلارنىڭ ئەسىرگە چۈشۈپ دۈشمەنلىرىڭلارنىڭ قولىدا بولۇپ قېلىشىنى راۋا كۆرمەيسىلەر). سىلەر كىتابنىڭ (يەنى تەۋراتنىڭ) بىر قىسىم ئەھكاملىرىغا ئىشىنىپ، بىر قىسىم ئەھكاملىرىنى ئىنكار قىلامسىلەر؟ سىلەردىن شۇنداق قىلغانلارنىڭ جازاسى پەقەت ھاياتىي دۇنيادا خارلىققا قىلىش، قىيامەت كۈنى قاتتىق ئازاپقا دۇچار بولۇشتۇر. ئاللاھ قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر. ئەنە شۇلار ئاخىرەتنى بېرىپ، دۇنيا تىرىكچىلىكىنى سېتىۋالغان كىشىلەردۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇلاردىن ئازاب يېنىكلىتىلمەيدۇ، ئۇلارغا ياردەممۇ قىلىنمايدۇ.»** (بەقەرە سۈرىسى، 85ـ86ـئايەت)

ھەدىس ـ شەرىپلەردە:

«دىققەت قىلىڭلار! شۇنداق بىر ئادەمنى ئۇيلاپ بېقىڭلار! ئورۇندۇقىغا يۆلىنىپ ئولتۇرغاندا، مېنىڭ بىر ھەدىسىم سۆزلەنگەندە، ئۇ بۇنىڭغا:

«سىلەر بىلەن ئوتتۇرىمىزدا قۇرئان بار، ئۇنىڭدا ھالال دېيىلگەنلەرنى ھالال، ھارام دەپ كۆرگىنىمىزنى ھارام دەپ قارايمىز» دېسۇن. چۈنكى ئاللاھ رەسۇلى ھارام قىلغان نەرسە ئاللاھ ھارام قىلغان نەرسىدۇر.» (ئەبۇ داۋۇد، سۈننە، 5)

«سىلەرگە ئىككى نەرسە ئامانەت قىلىمەن، بۇلارغا چىڭ ئېسىلساڭلار ئېزىپ كەتمەيسىلەر. بۇنىڭ بىرسى ئاللاھنىڭ كىتابى قۇرئان، يەنە بىرى مېنىڭ سۈننىتىم» دېگەن. (مۇۋەتتا، «تەقدىر»)

6. كاپىر، مۇناپىقلارنى دوست تۇتۇپ، مۆمىن ۋە تەۋھىد ئەھلىنى ياخشى كۆرمەسلىك.

ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە:

**«ئى مۆمىنلەر! يەھۇدىي ۋە ناسارالارنى دوست تۇتماڭلار. ئۇلار بىر ـ بىرىنى دوست تۇتىدۇ. سىلەردىن كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇمۇ ئەنە شۇلاردىن سانىلىدۇ، ئاللاھ زالىم قەۋمنى ھەقىقەتەن ھىدايەت قىلمايدۇ. دىللىرىدا كېسەللىك (يەنى مۇناپىقلىق) بارلارنىڭ (زامان ئۆزگىرىپ كاپىرلار زەپەر تاپسا) ئۆزىمىزگە بىر پالاكەتچىلىك كېلىشىدىن قورقىمىز دەپ، ئۇلار بىلەن دوست بولۇشقا ئالدىرىغانلىقىنى كۆرىسەن، ئاللاھ (رەسۇلۇللاغا، مۇسۇلمانلارغا) غەلىبە (يەنى مەككىنى فەتىھ قىلىشنى) ئاتا قىلىدۇ، ياكى بىر ئىشنى (يەنى ئۇلارنىڭ مۇناپىقلىقىنى پاش قىلىشنى) مەيدانغا كەلتۈرىدۇ ـ دە،**

**كۆڭلىدە يوشۇرغىنى (يەنى مۆمىنلەرنىڭ دۈشمەنلىرىنى دوست تۇتقانلىقى) ئۈچۈن ئۇلار نادامەت چېكىدۇ.»** (مائىدە سۈرىسى، 51ـ52ـئايەت)

**«شۈبھىسىزكى، سىلەرنىڭ دوستۇڭلار ئاللاھتۇر، ئاللاھنىڭ رەسۇلىدۇر ۋە مۆمىنلەردۇركى، مۆمىنلەر تەئدىل ئەركان بىلەن ناماز ئۆتەيدۇ، زاكات بېرىدۇ، ئۇلار (ئاللاھنىڭ ئەمرىگە) كەمتەرلىك بىلەن بويسۇنغۇچىلاردۇر. كىمكى ئاللاھنى، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنى ۋە مۆمىنلەرنى دوست تۇتىدىكەن، (ئۇ ئاللاھنىڭ جامائەسىدىندۇر) ئاللاھنىڭ جامائەسى (ئەلۋەتتە) غالىبتۇر. ئى مۆمىنلەر! سىلەردىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار)دىن دىنىڭلارنى مەسخىرە ۋە ئويۇنچۇق قىلغانلارنى دوست قىلىۋالماڭلار. ئەگەر (ھەقىقىي) مۆمىن بولساڭلار، ئاللاھتىن قورقۇڭلار. سىلەر نامازغا چاقىرغان (يەنى ئەزان ئېيتقان) چېغىڭلاردا، ئۇلار نامازنى (ھەم سىلەرنى) مەسخىرە ۋە ئويۇنچۇق قىلىدۇ، بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار (نامازنىڭ ھېكمىتىنى ۋە نامازنىڭ نەپسنى پاكلاشتىكى غايىسىنى) چۈشەنمەس قەۋمدۇر.»** (مائىدە سۈرىسى، 55ـ58ـئايەت)

7. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قارىتا ئەدەپتە كەمچىل بولۇش. ئۇنى ھەقىقى ماھىيىتى بىلەن تونىماي، ئاللاھ ئۇنىڭغا بەخشەتكەن سۈپەتلەرنى كىچىك كۆرۈش ياكى ئىنكار قىلىش، ئۇنىڭ ئۇلۇغ سۈپەتلىرىگە لايىق بولمىغان شەكىلدە قاراش. ئۇنىڭ ئىنسانىيەتكە ئۈسۋەئى ھەسەنە(گۈزەل ئۆرنەك) يەنى ئۈستۈن ئۆرنەك بولغانلىقىنى قوبۇل قىلماسلىق، سۈننىتىنى ئىنكار قىلىش.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئاددى كۆرۈپ، ھۆرمىتىنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن بەدۋى، ئەرەپ قاتارلىق ئىپادىلەرنى ئىشلەتكەن كىشى ئىماندىن چىقىدۇ.

8. شېرىكتىن مەمنۇن بولۇش، تەۋھىدكە قارىتا ھەزىمسىز بولۇش. بۇ ھەقتە

وَإِذَا ذُكِرَ اللهُ وَحْدَهُ اشْمَأَزَّتْ قُلُوبُ الَّذِينَ لَا يُؤْمِنُونَ بِالْآخِرَةِ وَإِذَا ذُكِرَ الَّذِينَ مِن دُونِهِ إِذَا هُمْ يَسْتَبْشِرُونَ

**«يالغۇز ئاللاھ تىلغا ئېلىنسا، ئاخىرەتكە ئىشەنمەيدىغانلارنىڭ دىللىرى سىقىلىپ كېتىدۇ. ئاللاھتىن باشقا مەبۇدلار تىلغا ئېلىنسا، ئۇلار خۇش بولۇپ كېتىدۇ.»** (زۇمەر سۈرىسى، 45ـئايەت) دېيىلگەن.

كائىنات ۋە ئىنسان ھاياتىدىكى ھادىسىلەرنىڭ سەۋەپلىرى ئاللاھنىڭ ئىرادىسىگە باغلانغاندا تەۋھىد ئەھلى بولمىغانلار يۈزلىرىنى قىزارتىپ، روھى ھالەتلىرىنى بۇزىدۇ. ئەكسىچە بولسا، يەنى سەۋەپلەر تەبىئەتكە، تاساددىپىيلىققا باغلانسا، بۇ ئەھۋالدا خوش

بولۇپ خۇشاللىقتا ئۆزىنى يوقۇتىدۇ. ئەمما ئۇلارنىڭ بۇ ھالىتى سەۋەبىدىن كائىناتتىكى ئىلاھى پروگراما غەزەپ تەجەللىلىرىگە ئۆزگىرىدۇ. ئايەتتە دېيىلگىنىدەك:

ظَهَرَ الْفَسَادُ فِي الْبَرِّ وَالْبَحْرِ بِمَا كَسَبَتْ أَيْدِي النَّاسِ لِيُذِيقَهُم بَعْضَ الَّذِي عَمِلُوا لَعَلَّهُمْ يَرْجِعُونَ

**«ئىنسانلارنىڭ قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن، قۇرۇقلۇقتا ۋە دېڭىزدا ئاپەت يۈز بەردى، ئاللاھ ئۇلارنى تەۋبە قىلسۇن دەپ قىلمىشلىرىنىڭ بىر قىسمىنىڭ (جازاسىنى) ئۇلارغا تېتىتتى.»** (رۇم سۈرىسى، 41-ئايەت)

بۇنداق ئەھۋاللار يۈز بەرگەن ۋاقىتتا، باشقا ۋاقىتلارغا قارىغاندا ئاللاھقا تېخىمۇ كۆپ ئىستىغپار ئېيتىش كېرەك. چۈنكى ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە:

وَمَا كَانَ اللهُ لِيُعَذِّبَهُمْ وَأَنتَ فِيهِمْ وَمَا كَانَ اللهُ مُعَذِّبَهُمْ وَهُمْ يَسْتَغْفِرُونَ

**«ئۇلار ئىستىغپار ئېيتىپ تۇرغان چاغدا ئاللاھ ئۇلارغا ئازاب قىلمايدۇ.»** (ئەنفال سۈرىسى، 33-ئايەت) دېگەن. بۇ ئىلاھى بايانغا پەرۋا قىلماي قەلبىدە غەپلەت، گۇناھ، شېرىك ۋە ئىسيانىنى داۋاملاشتۇرغانلار ھەققىدە ئاللاھتائالا قۇدسى ھەدىسىدە:

«مەن شېرىك كەلتۈرۈلمەسلىككە ئەڭ لايىقمەن. كىم بىر ئىش قىلىپ، ماڭا باشقىسىنى شېرىك قىلسا، ئۇ ئادەمنى ئورتاق قىلغان ئۇ كىشى بىلەن بىللە قىلىمەن» دېگەن. (مۇسلىم زۇھد، 46)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسھابىدىن:

- دىققەت قىلىڭلار، ھەممىڭلارغا دەججالدىن ئارتۇق ئەنسىرەيدىغان نەرسىنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ - دەپ سورىدى. ساھابىلەر:

- ئېيتىپ بەرگىن، يا رەسۇلۇللاھ! - دېدى. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- مەن ئەنسىرەيدىغان بۇ نەرسە مەخپىي شېرىكتۇر، مەسىلەن: نامازغا تۇرغان بىر ئادەمنى مىسال قىلايلى. بۇ ئادەم باشقا بىرسى تەرىپىدىن كۆزىتىلگەنلىكى ئۈچۈن نامىزىنى تېخىمۇ ئەستايىدىل ئوقۇشقا تىرىشىدۇ. - دېدى. (ئىبنى ماجە، زۇھد، 21)

ئاللاھتائالا ئىبادەت ۋە مۇئامىلىلەردە بىر پاننىڭ ئورتاق بولۇشنى خالىمايدۇ. بۇ ھەقتە:

فَوَيْلٌ لِّلْمُصَلِّينَ الَّذِينَ هُمْ عَن صَلَاتِهِمْ سَاهُونَ الَّذِينَ هُمْ يُرَاؤُونَ

**«شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى، ئۇلار نامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ، نامازنى رىيا بىلەن ئوقۇيدۇ.»** (مائۇن سۈرىسى، 4-6-ئايەت) دېگەن.

ھەدىسلەردە: «قىيامەت كۈنى ئۆزىگە قارشى تۇنجى ھۆكۈم قىلىنىدىغان ئىنسان شۇلاردۇر:

بىرىنچىسى: شېھىد قىلىنغان ئادەم. ئۇ ئادەم ئاللاھنىڭ ھوزۇرىغا ئېلىپ كېلىنىدۇ. ئاللاھ ئۇنىڭغا بەرگەن نېمەتلىرىنى بايان قىلىدۇ. ئۇ بۇلارنى ئېتىراپ قىلىدۇ. ئاللاھتائالا:

- ئۇنداق بولسا، بۇلارغا چۈشلۇق نېمە ئىش قىلدىڭ؟ - دەپ سورايدۇ. ئۇ ئادەم:

- يا رەببى، سېنىڭ يولۇڭدا شېھىد قىلىندىم. - دەيدۇ. ئاللاھتائالا:

- يالغان ئېيتتىڭ، سەن پەقەت جۈرئەتلىك ۋە جەسۇر دېسۇن دەپ ئۇرۇش قىلدىڭ، ھەقىقەتەن شۇنداق بولدى. - دەيدۇ. ئاندىن ئۇنىڭ ھەققىدە ئەمر بېرىلىپ، ئوتقا تاشلانغۇچە يۈزى يەرگە سۆركىلىدۇ.

ئىككىنچىسى: ئىلىم ئۆگەنگەن ۋە باشقىلارغىمۇ ئۆگەتكەن كىشى، يەنە قۇرئان ئوقۇغان ئادەم. ئاللاھ ئۇنىڭغا بەرگەن نېمەتلىرىنى بايان قىلىدۇ. ئۇمۇ ئېتىراپ قىلىدۇ. ئاللاھتائالا:

- بۇلارغا چۈشلۇق نېمە ئىش قىلدىڭ؟- دەپ سورايدۇ. ئادەم:

- ئىلىم تەھسىل قىلدىم، ئۇنى باشقىلارغا ئۆگەتتىم، سېنىڭ يولۇڭدا قۇرئان ئوقۇدۇم. - دەيدۇ. ئاللاھتائالا:

- يالغان ئېيتتىڭ، سەن ئىلىم تەھسىل قىلدىڭ، پەقەت ئالىم دېسۇن دەپ ئۆگەندىڭ، قۇرئان ئوقۇدۇڭ، پەقەت ئۇ قارىىدۇر دېسۇن، يەنى قىرائەت ئەھلى دېسۇن دەپ ئوقۇدۇڭ. ھەقىقەتەن شۇنداق. - دەيدۇ.

بۇ ئادەم ھەققىدىمۇ ئەمر بېرىلىپ، ئوتقا يەنە جەھەننەمگە تاشلانغانغا قەدەر يۈزى يەرگە سۆركىلىدۇ.

ئۈچىنچىسى: ئاللاھ باي قىلغان، ھەر تۈرلۈك مال بەرگەن ئادەمدۇر. ئۇ ئېلىپ كېلىنىدۇ. ئاللاھ ئۇنىڭغا بەرگەن نېمىتىنى ئەسلىتىدۇ. ئۇمۇ بۇلارنى ئېتىراپ قىلىدۇ. ئاللاھتائالا:

- ئۇنداق بولسا، بۇنىڭغا چۈشلۇق نېمە ئىش قىلدىڭ؟ - دەپ سورايدۇ. ئۇ ئادەم:

- سەن ئەمر قىلغان يەرلەرگە تارقاتتىم، مېلىمنى سېنىڭ يولۇڭدا خەجلىدىم. - دەيدۇ. ئاللاھتائالا:

- يالغان ئېيتتىڭ، ئۇلارنى پەقەت مەرت، سېخى دېسۇن دەپ تارقاتتىڭ، ھەقىقەتەن شۇنداق . - دەيدۇ.

بۇ ئادەم ھەققىدىمۇ ئەمىر بېرىلىپ، جەھەننەمگە تاشلانغانغا قەدەر يۈزى يەردە سۆركۈلىدۇ. (مۇسلىم، ئىمارە، 152) بۇ ھەدىس-شەرىپتە ئەمەللەر ئىچىدە ئىخلاسنىڭ ئاللاھ نەزىرىدە قوبۇل قىلىنىشىنىڭ شەرتى ئىكەنلىكىنى ئوچۇق كۆرسىتىپ، ئاللاھنىڭ رىزاسىنى غايە قىلماي، زاھىرىدا ئاللاھ يولىدا ئۆلۈش، ئىلىم تەھسىل قىلىش ۋە باشقىلارغا ياردەم قىلىش قاتارلىق ئۆز شەخسىيىتىدە مەقبۇل بولغان ئەمەللەرنىڭ ئىگىسىگە پايدا بەرمەيدىغانلىقى بايان قىلىنغان. ھەقىقى ئىمان پەقەت ئېغىزدىكى سۆز ۋە روھسىز ھەرىكەتلەردىن ئىبارەت ئەمەس. قەلبنىڭ چوڭقۇر يېرىدىن ئېتىلىپ چىققان سەمىمى تۇيغۇلار بىلەن ياراتقۇچىغا ئىشىنىش، ئۇنىڭغا باغلىنىش، ئەمىر ۋە چەكلىمىلىرىنى ئىشتىياق بىلەن ئۇرۇنلاش، بۇ ھالەتتە سالىھ ئىشلارنى قىلغاندا ئۇنىڭ رىزاسىدىن باشقا مەقسەتنى قەتئى ئويلىماسلىق.

بارلىق ئىشلاردا ئىخلاس بىلەن ئاللاھقا سەمىمى بولۇش كېرەك. ئەقىدە ئاساسىدىن ئايرىلغان بىلىممۇ قوبۇل بولمايدۇ. چۈنكى بۇنداق بىر ئىلىم قۇرئان تەۋسىيە قىلغان ۋە ئىگىسىنى ماختىغان ئىلىمدىن يىراقتۇر. فىزىكا، خېمىيە، ئاسترونومىيە، بىئولوگىيە، گېئولوگىيە ۋە بۇنىڭغا ئوخشايدىغان كائىنات سىستېمىسىنىڭ قانۇنلىرى، ھاياتنىڭ قائىدە-تۈزۈملىرىنى تەتقىق قىلىدىغان ئىلىملارنى قەلب دەرگاھىدا مۇئەييەنلەشتۈرۈش كېرەك. چۈنكى بۇ ئىلىملەرنىڭ مەزمۇنىدىكى ھېكمەت ۋە قۇدرەتلەر ئىمان زېمىنىنى تەشكىل قىلىدۇ. يەنى بۇ ئىلىملەر ماتېرىيالىست غايىلەر بىلەن ئاللاھتىن يىراقلاشتۇرۇشقا ئىشلىتىلمىگەن مۇددەتكىچە ئىنساننى رەببىگە ۋە يارىتىلىش سەۋەبى بولغان ئىبادەتكە ئېلىپ بارىدۇ، كەلىمە شاھادەتتە مۇقىم قىلىدۇ.

ئىبادەتلەرنىڭ مەلۇم ۋاقىتلىرى بار، لېكىن ئىماننىڭ ۋاقتى يوقتۇر. ئىمان ئىنساندىن دائىملىق ۋە جانلىق بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئەكسىچە بولغاندا ئاددى بىر بۇران-چاپقۇندا كۆكۈلدىن چىقىپ كېتىدۇ. قەسەس سۈرىسىدە بايان قىلىنغان قارۇن ۋە ئەئراپ سۈرىسىدە بايان قىلىنغان بەلئام ئىبنى بائۇرا[21]نىڭ ئېچىنىشلىق ئاقىۋىتىگە دۇچار بولىدۇ.

كەلىمە شاھادەت ھەققىدە ئېيتقانلىرىمىزنى تۆۋەندىكى سۆزلەر بىلەن خۇلاسىلاش مۇمكىن:

كەلىمە شاھادەت بىر چېدىرنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئاساسى تۈۋرۈككە ئوخشايدۇ. بۇ ئاساسى تۈۋرۈك بولمىسا، چېدىر تىكلىنىپ تۇرالمايدۇ. يەنى ھەر قانداق بىر ياخشى ئىش

21. بۇ ئىككى ئازغۇنلۇق يولچىسى دۇنياغا بېرىلىپ، ھەۋەسلىرىنىڭ پېشىدە ھالاك بولغان ئاخىرەت زىيان تارتقۇچىلىرىدۇر.

ئاللاھ نەزىرىدە ساۋابقا ئېرىشەلمەيدۇ. تۆۋەندىكى ئايەت-كەرىمىلەر بۇ ھەقىقەتنى ئوچۇق ئىپادىلەيدۇ:

**«مۇشرىكلار ئۆزلىرىنىڭ كۇفرىنى ئىقرار قىلىپ تۇرۇقلۇق (يەنى كاپىرلىق بىلەن ئاللاھنىڭ مەسجىدلىرىنى ئاۋات قىلىش بىر-بىرى بىلەن سىغىشالمايدۇ)، (ئۇلارنىڭ) ئاللاھنىڭ مەسجىدلىرىنى ئاۋات قىلىشى توغرا ئەمەس، ئۇلارنىڭ قىلغان (ياخشى) ئەمەللىرىنىڭ نەتىجىسى بولمايدۇ، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ. ئاللاھنىڭ مەسجىدلىرىنى پەقەت ئاللاھقا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان، ناماز ئۆتىگەن، زاكات بەرگەن، ئاللاھتىن باشقىسىدىن قورقمىغان كىشىلەرلا ئاۋات قىلىدۇ (يەنى مەسجىدنى رېمونت قىلىش، سەرەمجانلاشتۇرۇش، تازىلاش، مەسجىدتە داۋاملىق ناماز ئۆتەش، قۇرئان تىلاۋەت قىلىش قاتارلىق ئىشلارنى قىلىدۇ)، ئەنە شۇلارنىڭ ھىدايەت تاپقۇچىلاردىن بولۇشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. سىلەر ھاجىلارنى سۇ بىلەن تەمىنلەشنى، مەسجىدى ھەرەمنى ئاۋات قىلىشنى ئاللاھقا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان ۋە ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلغانلارنىڭ (ئىمانىغا) ئوخشاش ھېسابلامسىلەر؟ ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ئۇلار ئوخشاش ئەمەس. ئاللاھ زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ.»** (تەۋبە سۈرىسى، 17-19) بۇ ئايەت-كەرىمىلەردىن بىلەلەيمىزكى، ئەمەللەر پەقەت سەممىي ئىمان، تەستىق ۋە ئاللاھنىڭ رىزاسىغا ئوخشاش شەرتلەرنى ئورۇنلىغاندىن كېيىن ئاللاھنىڭ نەزىرىدە قىممەتكە ئىگە بولىدۇ. قانچىلىك پايدىلىق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئىمانسىز قىلىنغان ھەر قانداق بىر ياخشى ئىشنىڭ قىممىتى بولمايدۇ. بۇ ھەقتە باشقا بىر ئايەت-كەرىمدە مۇنداق دېيىلگەن:

**«شۈبھىسىزكى، كاپىر بولۇپ (تەۋبە قىلماستىن) كۇفرى بىلەن ئۆلگەنلەرنىڭ ھېچبىرىدىن يەر يۈزىگە بىر كېلىدىغان ئالتۇن فىديە بەرسىمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئەنە شۇلار قاتتىق ئازابقا قالىدۇ. ئۇلارغا (ئۇلارنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرىدىغان) ھېچبىر مەدەتكار بولمايدۇ.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 91-ئايەت)

ئەمەللەر پەقەت تەۋھىد دائىرىسىگە كىرگەن ۋاقىتتىلا، مەقسەت قىلىنغان پايدىنى كەلتۈرۈلەيدۇ.

**يا رەببى! بىزنى ھەقىقى مەنادىكى شاھادەت ئەھلىدىن قىلغىن! بىزنى مۇقەددەس شاھادەتنىڭ بىلەن بىللە شاھادەتلىرىڭنى زىكىر قىلغان بەختىيارلار ئارىسىغا كىرگۈزگىن!**

**ئامىين!**



ئىسلامى ئىبادەتلەرنىڭ بىرىنچى شەرتى،

دىنىنىڭ تۈۋرۈكى، ئىمانىنىڭ نۇرى، مۆمىنلەرنىڭ مېراجى

# ناماز




«مۆمىنلەر ھەقىقەتەن بەختكە ئېرىشتى. (شۇنداق مۆمىنلەركى،) ئۇلار نامازلىرىدا ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلۇقىدىن سۈر بېسىپ كەتكەنلىكتىن) ئەيمىنىپ تۇرغۇچىلاردۇر.» (مۆمىنۇن سۈرىسى، 1-2-ئايەت)

## مۆمىنلەرنىڭ مېراجى ناماز

ئىنسان ھاياتى كائىناتنىڭ ياراتقۇچىسغا يېتىپ بېرىشتا بىر قىسىم ھەقىقەت ئىزدەش جەريانلىرى بىلەن تولغان. بۇ جەريانلار ئىنساننىڭ يارىتىلىشىدا مەۋجۇت، ئۆزگەرمەس بىر سۈپەت بولغان ئىمان ۋە ئىبادەت مايىللىقىنىڭ تەبىئىي نەتىجىسىدۇر. ھەقىقەتتىن مەھرۇم قالغانلارنىڭ بۇ تەبىئىي ئېھتىياجغا جاۋاب بېرىشتە ئاجىز بىر مەخلۇققا چوقۇنۇشقا قەدەر ئەقىل ۋە مەنتىق سىرتىدىكى ئىشلارنى قىلىشقا ئۇرۇنغانلىقى ئۆتمۈشتىن كۈنىمىزگىچە تارىخ شاھىت بولغان ئىشلاردۇر. چۈنكى كۈنىمىزدىمۇ مىليونلارچە ئىنسان كالا ۋە بۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى مۇقەددەس دەپ قاراپ، ئۆزگەرتىلگەن دىنلاردىكىگە ئوخشاش رەببىنى خىيال، شەكىلگە سىغدۇرۇشقا تىرىشىپ، ئانتروموفرىك[22] بىر ئەقىدىنىڭ قىسقۇچىدا بوغۇلۇپ كېتىۋاتىدۇ.

ئىنسان بۇ ئەھۋالدا:

وَمَا خَلَقْتُ الْجِنَّ وَالْإِنسَ إِلَّا لِيَعْبُدُونِ

**«ئىنسانلار ۋە جىنلارنى پەقەت ماڭىلا ئىبادەت قىلىشۇن دەپ ياراتتىم.»** (زارىيات سۈرىسى، 56-ئايەت) دېگەن ئايەتنىڭ بىر تەجەللىسى بولغانلىقى ئۈچۈن، بەندە بولۇش ۋە بەندىچىلىكنى ياشاش سىرى دائىملىق ۋە ۋاز كەچكىلى بولمايدىغان ئېھتىياجتۇر.

بۇ تەبىئىي ئېھتىياج ئىنسانلىق ئىززەت-شەرىپىگە لايىق شەكىلدە قاندۇرۇلغاندا سائادەت ۋە سالامەتكە ئېرىشتۈرىدۇ. چۈنكى ئىنسان ئىلاھى قۇدرەتنىڭ مىڭ بىر نەقشى بىلەن بېزەلگەن بۇ ئالەمدە ئىلاھى سەنئەتنىڭ ئەڭ يۇقىرىسىنى تەشكىل قىلسۇن دەپ يارىتىلغان. بۇ يارىتىلىشنىڭ ۋىجدانى بىر ئېھتىياجى سۈپىتىدە رەببىنى تەستىق ۋە ئىبادەت قىلىشقا مەسئۇل قىلىنغان. ئىنسانغا بېرىلگەن ئۈستۈن ئالاھىدىلىك ۋە مەرتىبىلەر ئىنساننىڭ ئۆز مەسئۇلىيىتىنى ئۇرۇنلىشىغا باغلىق قىلىنغان. ئايەت-كەرىمىدە:

قُلْ مَا يَعْبَأُ بِكُمْ رَبِّي لَوْلَا دُعَاؤُكُمْ فَقَدْ كَذَّبْتُمْ فَسَوْفَ يَكُونُ لِزَاماً

**«ئېيتقىنكى، «ئەگەر سىلەرنىڭ دۇئايىڭلار بولمىسا، پەرۋەردىگارىم سىلەرگە پەرۋا قىلمايدۇ.»** (فۇرقان سۈرىسى، 77-ئايەت) دېيىلگەن.

---

22. ئانتروموفرىك: ئىنسان شەكلىدە چۈشىنىش، مۇشەببىھە.

ئاللاھ كۆپلىگەن ئايەتلەردە ئىنساننىڭ ئەبەدىي ھالاكەتتىن قۇتۇلۇشى ئۈچۈن ئىماندىن كېيىن سالىھ ئەمەل ئىگىسى بولۇشىنىڭ ئەھمىيىتىنى بايان قىلغان. ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىغا قەلبى سەلىم بىلەن كېلىشنى غايە قىلغان مۆمىنلەر سالىھ ئەمەل دەپ ئاتىلىدىغان ئىبادەتلەرنىڭ مۇقەددەس نۇرلىرىنى قەلبىگە ئېقىتىپ ۋۇسلات دەرياسىغا قاراپ يول ئالىدۇ. بەندىنى بۇ شەكىلدە ئاللاھنىڭ ۋۇسلات دەرياسىغا ئاپىرىدىغان ئىبادەت بۇلاقلىرىنىڭ ئەڭ بۈيۈك ۋە ئەڭ ئەھمىيەتلىك بولغىنى شۈبھىسىزكى ناماز ئىبادىتىدۇر. چۈنكى ناماز مەرتىبىسى جەھەتتىن پۈتۈن ئىبادەتلەرنىڭ بېشى ۋە روھى ھېسابلىنىدۇ.

كائىناتتىكى جىمى نەرسىلەر، قۇياش، چىمەن، ئوتلاق، دەل-دەرەخلەر ئاللاھنى زىكىر قىلىدۇ. سەپ-سەپ بولۇپ ئۇچۇۋاتقان قۇشلار، تاغۇ-تاشلار، دەريالار بىز بىلەلمەيدىغان دەرىجىدە بىر تەسبىھات بىلەن ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدۇ. ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ئىبادىتى قىيام ھالىتىدە، ھايۋاناتنىڭ ئىبادىتى رۇكۇ ھالىتىدە، جانسىز نەرسىلەرنىڭ ئىبادىتى يەرگە سەجدە قىلغان ھالەتتە. پەرىشتىلەرنىڭ بىر قىسمى قىيامدا، بىر قىسمى سەجدىدە، بىر قىسمى تەسبىھ ۋە تەھلىل ھالىتىدە تۇرىدۇ. لېكىن ئاللاھتائالا مۆمىنلەرگە مىراج سوۋغىتىدە ئىكرام قىلغان ناماز ئىبادىتى بولسا، بارلىق بۇ ئىبادەتلەرنى جەم قىلىدۇ. ھەقىقى ناماز ئوقۇغۇچىلار يەردە ۋە ئاسماندا جىمى مەخلۇقاتلارنىڭ قىلغان ئىبادەتلىرىنىڭ ھەممىسىگە تەڭ مىقداردا ھېسابسىز ساۋاب ۋە روھى لەززەتلەرگە ئېرىشىدۇ.

مەرھۇم سۇلايمان چەلەبى نامازنىڭ بۇ ئالاھىدىلىكىنى مۇنداق مىسرالارغا تۆككەن:

ھەر ۋاقىت بۇ نامازنى كىم ئوقۇسا،
جىمى ئاسمان ئەھلىنىڭ ساۋابىنى ئالىدۇ.
چۈنكى ھەر تۈرلۈك ئىبادەت بۇنىڭدىدۇر،
ھەققە قۇربىيەت ئىلە ۋۇسلات بۇنىڭدىدۇر.

ھەدىس- شەرىپلەردە دېيىلگىنىدەك:

«ناماز ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ رىزاسىغا ئېرىشتۈرىدۇ. پەرىشتىلەرنىڭ سۆيگۈسىگە نائىل قىلىدۇ. مەرىپەت نۇرىدۇر. ئىماننىڭ ئەسلىدۇر، دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشىغا ۋەسىلەدۇر. ئەمەلنى مەقبۇل قىلىدۇ، رىزىققا بەرىكەت بېرىدۇ. بەدەنگە راھەتلىك بېرىدۇ. دۈشمەن ئۈستىگە قورال بولىدۇ. شەيتاننى يىراقلاشتۇرىدۇ، ئۆلۈم پەرىشتىسى بىلەن ناماز ئوقۇغۇچى ئارىسىدا شاپائەتچى بولىدۇ، قەبرىدە چىراق بولىدۇ. ئۇ يەردە يەرگە سېلىنغان نەرسە بولىدۇ. مۇنكىر ۋە نەكىر پەرىشتىلىرىگە جاۋاب بولىدۇ. قىيامەتكە قەدەر قەبرىدە جان يولدىشىدۇر. قىيامەت كۈنى بولغاندا ناماز ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئۈستىدە سايىۋەنلىكتۇر. بېشىدا تاج، بەدىنىگە كىيىمدۇر. ئالدىدىكى نۇردۇر. ئىنسانلار ئوتتۇرىسىغا كىرگەن بىر

پەردىدۇر. رەببى ھۇزۇرىدا مۆمىنلەرنىڭ ھۆججىتىدۇر. مىزاندا ئېغىرلىقتۇر. سىراتتىن ئۆتۈشتۇر، جەننەتنىڭ ئاچقۇچىدۇر. چۈنكى ناماز تەسبىھتۇر، مەدھىيىدۇر، تازىمدۇر، قىرائەت ۋە دۇئادۇر. خۇلاسىلىساق، پەزىلەتلىك ئەمەللەرنىڭ ھەممىسى ۋاقتىدا ئوقۇلغان نامازدىدۇر. (تەنبىھۇل غافىلىن، 293)

ناماز ئاللاھقا قايتىش نوقتىسىدۇر ۋە ئۈممەتكە كىچىك مىراج سۈپىرىدە ئىكرام قىلىنغان. قۇرئانى-كەرىمدە

كَلَّا لَا تُطِعْهُ وَاسْجُدْ وَاقْتَرِبْ

**«سەجدە قىل ۋە يېقىنلاش!»** (ئەلەق سۈرىسى، 19-ئايەت) دېگەن ئەمىر بىلەن رەببىنىڭ ھۇزۇرىغا چىقىش نېمىتىمۇ ناماز بىلەن قولغا كېلىدۇ.

ھەقىقى نامازدا ھەر قانداق خام-خىيال بولمايدۇ. دۇنياغا ئائىت ھەممە نەرسە خىيالدىن چىقىپ كېتىدۇ. بەندە بىلەن مەبۇد ئۇچرىشىش مەجلىسىدە بىللە بولىدۇ. ئىلاھى سىرلارنىڭ چوڭقۇرلۇقىغا قاراپ يول ئالىدۇ. چۈنكى ناماز مىراجتىكى كۆرۈشۈشتىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا جىبرىئىلنىڭ ۋاستىسى بولماستىن پەقەت ئاللاھ بىلەن بىرگە بولۇشقا مەخسۇس قىلىنغان.

بۇ كۆرۈشۈشتە داۋاملىق ئۇ مىراجتىكى: «قابە قەۋسەينى» ۋە: «ئىلاھى مۇشاھەدە» ھالىنى ياشىغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«ناماز كۆزۈمنىڭ نۇرىدۇر» دېگەن. (نەسائى، ئەخمەد ئىبنى ھەنبەل)

ناماز بىلەن ئېرىشىدىغان كامالەت، ھۇزۇر ۋە تەمكىنلىككە باشقا ھەر قانداق ئىبادەت بىلەن ئېرىشكىلى بولمايدۇ. دۇنيادا نامازنىڭ مەرتىۋىسى ئاخىرەتتە ئاللاھنى كۆرۈش مەرتىۋىسىدە بولىدۇ. چۈنكى دۇنيادا بەندىنىڭ ئاللاھقا ئەڭ يېقىن بولىدىغان ۋاقتى ناماز ۋاقتىدۇر. پۈتكۈل ئىبادەتلەر بەندىنى نامازغا تەييارلاشتا بىر جەريان ھۆكمىدىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىپادىسى بىلەن ناماز:

«دىنىنىڭ تۈۋرۈكى، ئىمان ۋە قەلبىنىڭ نۇرى، سائادەتنىڭ ئاچقۇچى، مۆمىنلەرنىڭ مىراجى»دۇر

ناماز مۇقەددەس ماھىيىتى بىلەن ئاللاھ بىلەن بەندە ئارىسىدا ئىككىگە تەقسىم قىلىنغان تەڭدىشى بولمىغان بىر ئىبادەتتۇر. يەنى ئۇ خۇددى فاتىھە سۈرىسىگە ئوخشايدۇ. پاتىھەدە بىسمىللاھ بىلەن «مَالِكِ يَوْمِ الدِّينِ» غا قەدەر ئاللاھقا مەخسۇستۇر. «اِيَّاكَ نَعْبُدُ وَ اِيَّكَ نَسْتَعِينُ» ئايىتى بىر تەرىپى بىلەن ئاللاھقا، يەنە بىر تەرىپى بىلەن بەندىگە ئائىتتۇر. بۇ بەندىنىڭ ئاللاھقا ئىبادىتىنى، ئاللاھنىڭ بەندىسگە مەبۇدىيىتىنى جەم قىلىدۇ. يەنى يېگانە مەبۇد (ئۆزىگە ئىبادەت قىلىنغۇچى) ئاللاھ ئىكەنلىكى ھەقىقىتى ئەتراپىدا بەندە

ئىبادىتىنى يالغۇز ئاللاھقا خاس قىلىشى كېرەك. بۇنىڭدىن كېيىنكى ئايەتلەر بولسا، بەندىگە مەخسۇستۇر. ھەدىس-شەرىپلەردە:

«نامازنى مەن بىلەن بەندەم ئارىسىدا ئىككىگە بۆلدۈم. يېرىمى مېنىڭ، يېرىمى ئۇنىڭدۇر» دېيىلگەن. (مۇسلىم، سالات، 38-40)

ناماز ئاللاھ بىلەن بەندە ئوتتۇرىسىدا بىر دۇئا، يالۋۇرۇش، بىر مۇناجات ۋە بىر زىكىردۇر. ئاللاھتائالا قۇرئاندا:

إِنَّنِي أَنَا اللهُ لَا إِلَهَ إِلَّا أَنَا فَاعْبُدْنِي وَأَقِمِ الصَّلَاةَ لِذِكْرِي

**«مېنى زىكىر قىلىش ئۈچۈن ناماز ئوقۇ!»** دېگەن. (تاھا سۈرىسى، 14-ئايەت) يەنە ئاللاھتائالا:

فَاذْكُرُونِي أَذْكُرْكُمْ

**«مېنى زىكىر قىلىڭلار، مەنمۇ سىلەرنى زىكىر قىلاي.»** (بەقەرە سۈرىسى، 152-ئايەت) دېگەن ھېكمەت باشقا ئىبادەتلەرگە قارىغاندا نامازدا تېخىمۇ گەۋدىلىك ئىپادىلىنىدۇ. بۇنىڭ زىكرى جەريانىدا:

«مېنى زىكىر قىلغانلار بىلەن بىللە بولىمەن.» (بۇخارى، تەۋھىد، 15) دېگەن ھەدىسى قۇدسى ئەمەلگە ئاشقان بولىدۇ.

بەندە بۇ بىرگە بولۇشتىن لايىقىدا پايدىلىنىش ئۈچۈن «ئېھسان» ھالىتىدە بولۇشى كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«ئېھسان ئاللاھنى كۆرۈۋاتقاندەك ئىبادەت قىلىش دېگەنلىكتۇر. سەن ئۇنى كۆرەلمەيسەن، ئەمما ئۇ سېنى كۆرىدۇ» (مۇسلىم، ئىمان، 1) دېگەن.

بۇ ھالەتتە ئوقۇلغان ناماز كۆزنىڭ نۇرى بولىدۇ.

نامازنى بۇ ھالەتتە ئوقۇغانلار ئۈچۈن رەسۇلۇللاھ مەرتىبىسىدىن بىر تەجەللى ھاسىل بولىدۇ. بۇ ئاللاھتائالا تەرىپىدىن بېرىلگەن نائىپلىقتۇر.

ناماز ھەزرىتى مۇساغا يول كۆرسەتكەن نۇرانە ياغاچقا ئوخشايدۇ. ناماز سۇنۇق قەلبلەرنىڭ تەسەللىسى، دۇنيا ئالدىراشچىلىقىدىن ھارغان كۆڭۈلنىڭ راھەتلىكى، روھنىڭ مەنىۋى غىزاسى، جانلارنىڭ شىپاسى ۋە ئارىفلارنىڭ تىلىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇنيا مەشغۇلاتلىرى ئېغىرلىق بەرگەندە:

اَقِمِ الصَّلاَةَ يَا بِلاَلُ اَرِحْنَا بِهَا

«ئەي بىلال! ئەزان ئوقۇپ نامازغا چاقىر! بىزنى راھەتكە ئېرىشتۈرگىن» دېگەن. چۈنكى نامازغا ئوخشايدىغان ھەر قانداق بىر ئىبادەت يوقتۇر. ناماز ئوقۇغان ئادەم نامازدىن

باشقا ھەر قانداق بىر نەرسە بىلەن مەشغۇل بولمايدۇ. ناماز ئۇنى ھەر تۈرلۈك ئالاقىدىن ئۈزىدۇ. ئاللاھ بىلەن تەسۋىرلىگۈسىز ۋۇسلات ياشايدۇ. باشقا ئىبادەتلەردە ئەھۋال بۇنداق ئەمەس. مەسىلەن: روزا تۇتقان ئادەم بازاردا خېرىدار ياكى ساتقۇچى بولىدۇ. ھەج قىلغۇچىمۇ مۇشۇنداق. ئەمما ناماز ئوقۇغۇچى خېرىدار ياكى ساتقۇچى بولالمايدۇ. ئۇ پەقەت ناماز ئوقۇغۇچىدۇر. يەنى ۋۇجۇدىمۇ ۋە روھىمۇ ئىلاھى ھۇزۇردا تۇرىدۇ.

كامىل مۆمىنلەر:

إِنَّ الصَّلاَةَ كَانَتْ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ كِتَاباً مَّوْقُوتاً

**«شۈبھىسىزكى، ناماز مۆمىنلەرگە ۋاقتى بەلگىلەنگەن پەرز قىلىندى.»** (نىسا سۈرىسى، 103ـئايەت) دېگەن ئايەت-كەرىمىنىڭ بايانى بويىچە ئۆمۈر بويى كۆڭلىدە بەش قېتىم ئىتائەت ۋە كۆرەش تەتبىقاتى يېنىدا نەپلە ئىبادەتلەر بىلەن يېتىلىپ، ئاخىرىدا رەببىمىزنىڭ (رەببىڭغا قايت) ئەمرىگە ئاساسەن رەھمەت ۋە چەكسىز ئېھسانلىرىغا نائىل بولۇپ، سائادەت يۇرتىغا نائىل بولىدۇ. ئۇ مۆمىنلەر ئايەتتە دېيىلگىنىدەك:

فَاذْكُرُونِي أَذْكُرْكُمْ

**«مېنى (تائەت ـ ئىبادەت بىلەن) ياد ئېتىڭلار، (مېنى ياد ئەتسەڭلار) مەنمۇ سىلەرنى (ساۋاب بېرىش بىلەن، مەغپىرەت قىلىش بىلەن) ياد ئېتىمەن.»** (بەقەرە سۈرىسى، 152ـئايەت) دېگەن ماقامغا ئېرىشىدۇ. ئۇلار:

وَلَذِكْرُ اللهِ أَكْبَرُ

**«ئاللاھنى ياد ئېتىش ھەممىدىن (يەنى ئۇنىڭدىن باشقا ھەممە ئىبادەتتىن) ئۇلۇغدۇر.»** (ئەنكەبۇت سۈرىسى، 45ـئايەت) دېگەن بايانىدىن نېسىۋە ئالىدۇ.

بۇ ئىپادە «ئاللاھنىڭ زىكرى يەنى ناماز ئەڭ بۈيۈك ئىشتۇر» دېيىلگىنىدەك، ئەينى ۋاقىتتا «ئاللاھنىڭ بەندىسىنى زىكىر قىلىشى، بەندىنىڭ ئۇنى زىكىر قىلىشىدىن تېخىمۇ بۈيۈكتۇر» دېگەنلىك بولىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھقا يېقىنلىشىشتا ئەڭ بۈيۈك پاي (ھەسسە) نامازدۇر.

## نامازغا تەييارلىق

نامازغا ئوخشاش بۈيۈك بىر ئىبادەتنىڭ كامىل مەنادە ئادا قىلىنىشى ئۈچۈن ئۇنىڭغا كامىل مەنادا تەييارلىق قىلىش كېرەك. مەسىلەن: ھەدىس-شەرىپلەردە:

«كىم تاھارىتىنى كامىل ئالسا، ...» (مۇسلىم، تاھارەت، 179) دېيىلگەن. چۈنكى ناماز ھايات ۋە تەبىئى گۈزەللىكلەر بىلەن زىچ باغلانغان. بۇ نوقتىنى ھېس قىلىپ، نامازغا

تەييارلىق جەھەتتە ئىخلاس بىلەن ئالغان تاھارەتنىڭ پايدىسى ھەققىدە ئىمام ئەزەم ھەزرەتلىرى تاھارەت سۈيى بىلەن گۇناھلارنىڭ يۇيۇلىدىغانلىقىنى رىۋايەت قىلغان. بۇ رىۋايەتتە نامازغا ھەقىقى مەنادا تەييارلىق قىلىشنىڭ مۇھىملىقىنى بايان قىلغان. ئىمامى ئەزەمنىڭ بۇ ھەقتىكى پاراسەت ۋە ئالدىن كۆرەرلىكى مەشھۇردۇر. ئۇ تاھارەت ئېلىۋاتقان بىر ياشقا :

ـ ئەۋلادىم، شۇ، شۇ گۇناھلارنى تەرك ئەتكىن. ـ دىگەندە:

ئۇ ياش ھەيران قېلىپ:

ـ ئەي ئىمام! بۇ گۇناھلارنى قىلغانلىقىمنى نەدىن بىلىسىز؟ ـ دەپ سورىغاندا:

ئىمامى ئەزەم:

ـ ئەۋلادىم، مەن بۇنى ھازىر سەن ئېلىۋاتقان تاھارەت سۈيىدىن بىلدىم. ـ دەپ جاۋاب بەرگەن. بەك رىئايە قىلىنمايۋاتقان سۈننەتلەردىن بىرى بولغان مىسۋاك ئىشلىتىشكىمۇ ئەھمىيەت بېرىش كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«مىسۋاك ئىشلىتىپ ئوقۇلغان ناماز، مىسۋاك ئىشلەتمەي ئوقۇلغان نامازدىن (پەزىلەت جەھەتتىن) يەتمىش دەرىجە ئۈستۈندۇر» دېگەن. (ئەخمەد ئىبنى ھەنبەل، مۇسنەد، 4ـ جىلد، 272)

ناماز ئىبادىتى تەكبىر، تەھلىل، تەسبىھ ۋە قىرائەت قاتارلىق باشتىن ئاخىرغىچە تىل قوللىنىلىدىغان بىر ئىبادەتتۇر. بۇ جەھەتتىن مۇقەددەس كەلىمىلەرنىڭ تەلەپپۇز قىلىنىدىغان ماكانى بولغان ئېغىزنىڭ مىسۋاكلىنىشى ئېغىزدا لاتاپەتنىڭ تەمىن قىلىنىشى ۋە كۆڭۈلنىڭ خاتىرجەم بولۇشىغا پايدىسى بار.

چىشنى چىش مەلھىمى ۋە چوتكىسى بىلەن پاكىزلاش بىلەن بىرلىكتە مىسۋاك ئىشلىتىشنىڭ كۆنىمىزدە كۆپلىگەن پايدىلىرىنىڭ بارلىقى ئېنىقلاندى. ھەدىسلەردە ئېيتىلغاندەك، مىسۋاكنىڭ چىشنىڭ سېسىپ كېتىش، قۇرتلاپ كېتىش ۋە ئاشقازان ئاغرىقلىرىنىڭ ئالدىنى ئېلىشتا كۆپلىگەن پايدىلىرى بار. چىشلىرى ئىرىپ كەتكەن بىر بىمار ئۇزۇن ۋاقىت بۇ كېسەلگە گىرىپتار بولغاندىن كېيىن قانداق شىپا تاپقانلىقىنى مۇنداق بايان قىلىدۇ:

ـ چىشلىرىمنىڭ ئىرىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، كۆپلىگەن دوختۇرنىڭ يېنىغا باردىم. ئىشلەتمىگەن دورا قالمىدى. ئاخىرىدا بىر دوستۇم ماڭا مىسۋاك ئىشلىتىشنى تەۋسىيە قىلدى. مىسۋاكتا كۆپلىگەن پايدىلىق نەرسىلەر بارلىقىنى ئېيتتى. ئىلگىرى پەقەت مىسۋاك ئىشلىتىپ باقمىغان ئىدىم. باشقا چارە تاپالمىغانلىقىم ئۈچۈن بۇيۇك ئۈمىد بىلەن مىسۋاك ئىشلىتىشكە باشلىدىم. ئۇزۇن ئۆتمەي ئىلاھى لۇتۇپ بىلەن چىشلىرىمنىڭ ئىرىشى توختىدى. ئۇ ۋاقىتتىن باشلاپ مىسۋاك ئىشلىتىشنى توختاتمىدىم.



نامازغا تەييارلىق قىلىشنىڭ ئەڭ مۇھىم ئاساسلىرىدىن بىرى شۇبھىسىز:

«ئىلىم بىلەن بىرلىكتە قىلىنغان بىر ئاز ئەمەل جاھالەتتە قىلىنغان كۆپ ئەمەلدىن تېخىمۇ پەزىلەتلىكتۇر» (فەزائىلى ئەئمال، 299) دېگەن ھەدىسكە بىنائەن، تاھارەتتە نېمىنىڭ پەرز، نېمىنىڭ سۈننەت، نامازدا نېمىنىڭ پەرز، نېمىنىڭ سۈننەت، نېمىنىڭ ۋاجىپ ئىكەنلىكىنى بىلىشتۇر.

تاھارەت بىلەن بىرلىكتە ناماز ئۈچۈن تاشقى ئەزالىرىمىزنى پاكىزلىغاندەك، كۆڭلىمىزدىكى ئۆچمەنلىك، نەپرەت، ھەسەت قاتارلىق مەنىۋى كىرلارنىمۇ پاكىزلاپ، گۇناھلاردىن پاكلانغان ھالدا ناماز ئوقۇشقا غەيرەت قىلىش كېرەك. بۇنىڭغا تۇسالغۇ بولىدىغان شەيتان ياكى شەيتان سۈپەتلىك ئىنسانلارنىڭ شىرىن-شېكەر سۆزلىرى ۋە ھىيلىلىرىگە قارشى ئويغاق ۋە پاراسەتلىك بولۇشىمىز كېرەك. ئارىفلار ئايەت-كەرىمىدىكى:

وَثِيَابَكَ فَطَهِّرْ

«**كىيىمىڭنى پاكىز تۇت!**» (مۇددەسسىر سۈرىسى، 4-ئايەت) دېگەن ئايەتتىن:

**ئالläھنىڭ ھۇزۇرىغا چىقىش دېمەك بولغان ناماز ئۈچۈن زاھىرىڭنى ۋە باتىنىڭنى پاكىز تۇت، گۈزەل ئەخلاق بىلەن ئەخلاقلان!**» دېگەن مەنا چىقىدۇ دەپ ئىزاھلىغان. بۇ يۈنىلىشتە ھەدىس-شەرىپلەردە:

«ناماز ئۈچۈن بەل ۋە قوساقلىرىڭلارنى ئىنچىكىلەشتۈرۈڭلار» (جامىئۇس سەغىر) دېگەن بايانغا رىئايە قىلىش، نامازغا تەييارلىق قىلىش جەھەتتە قەلبتە خۇشاللىق ۋە نامازغا ئىشتىياق ۋەسلىسىدۇر.

ھەدىس-شەرىپلەردىن مەقسەت قىلىنغان بىرىنچى غايە: ھارامغا ئارىلىشىپ قالماسلىق، ئىككىنچىسى: بەدەننى ئېغىرلاشتۇرۇۋېتىدىغان دەرىجىدە قورساقنى تويغۇزماسلىق، يەنى ئاز يېيىشتۇر.

## نامازنىڭ قوبۇل بولۇش شەرتى: تەئدىل-ئەركان

نامازنىڭ زاھىرى تەرىپىنى «فىقھ» بەلگىلەيدۇ. فىقھىسىز ناماز ئوقۇغىلى بولمايدۇ. لېكىن تەئدىل-ئەركاندىن يىراق، دىققەت چېچىلغان ھالەتتە ئوقۇلغان نامازمۇ مۆتىبەر بولمايدۇ. بۇ سەۋەپتىن نامازنىڭ زاھىرىنى تەرتىپكە سالىدىغان فىقھى ھۆكۈملەر كۆڭۈلنى تەرتىپكە سالىدىغان مەنىۋى قائىدىلەر بىلەن بىر يەرگە كەلگەن ۋاقىتتا ئوقۇلغان ناماز مۆتىبەر ۋە مەقبۇل نامازدۇر. قەلبنىڭ پاكلىنىشى قۇرئانى-كەرىمدە ئېيتىلغان تەزكىيە (پاكلاش) ئەمرىنى ئۇرۇنلاش بىلەن مۇمكىن. ئايەتتە ئېيتىلغاندەك:

قَدْ أَفْلَحَ مَن تَزَكَّى

**«نەپسىنى تەربىيە (پاكلىغان) قىلغان كىشى قۇتۇلۇشقا ئېرىشتى.»** (ئەئلا سۈرىسى، 14-ئايەت)

بۇ مەنىۋى تەربىيە ناماز ئۈچۈن ناھايىتى مۇھىم بولغان تەربىيەدۇر. چۈنكى ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە نامازنىڭ پەرز، ۋاجىپ ۋە رەكئەتلىرى ھەققىدە بىر مەلۇمات بەرمىگەن بولسىمۇ ئەمما تەئدىل-ئەركان ۋە ئىخلاسنىڭ ئەھمىيىتى، بۇ ھالەتنى پۈتۈن ھاياتقا تەتبىقلاشنى قايتا-قايتا تەكىتلىگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن نامازنىڭ مەنىۋى تەرپىگە ئائىت بولغان ھېسسىيات، ئەدەپ، ئەركان، ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك مۇھىم قائىدىلىرىدۇر. چۈنكى ئايەت-كەرىمدە:

قَدْ أَفْلَحَ الْمُؤْمِنُونَ الَّذِينَ هُمْ فِي صَلَاتِهِمْ خَاشِعُونَ

**«مۆمىنلەر ھەقىقەتەن بەختكە ئېرىشتى. (شۇنداق مۆمىنلەركى،) ئۇلار نامازلىرىدا (ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلۇقىدىن سۈر بېسىپ كەتكەنلىكتىن) ئەيمىنىپ تۇرغۇچىلاردۇر.»** (مۆئمىنۇن سۈرىسى، 1- 2-ئايەت) دېيىلگەن.

ھەدىس-شەرىپلەردە:

«بىر كىم كامىل تاھارەت ئېلىپ نامىزىنى ۋاقتىدا ئوقۇپ، رۇكۇ ۋە سەجدىلىرىنى تاماملاپ نامازنى تەئدىل-ئەركان ئىچىدە ئادا قىلسا، ئۇ ناماز ئاق ۋە پارلاق بىر نۇرغا ئوخشاش يۈكسىلىپ، ناماز ئوقۇغۇچىنى: «مېنىڭ ھەققىمگە رىئايەت قىلغانلىقىڭ ئۈچۈن ئاللاھ سېنى قوغدىسۇن» دەيدۇ. بىر كىشى تاھارەتنى كامىل ئالماي، نامىزىنى ۋاقتىدا ئوقۇمىسا، رۇكۇ ۋە سەجدىدە تەئدىل-ئەركانغا رىئايە قىلمىسا، ئۇ ناماز بىر قارا جىسىم بولۇپ يۈكسىلىپ: «مېنى زايە قىلغانلىقىڭ ئۈچۈن، ئاللاھمۇ سېنى زايە قىلسۇن» دەيدۇ. ئاللاھتائالانىڭ خالىغان يېرىگە بارغاندىن كېيىن بىر كونا رەختتەك تۈرۈلۈپ، ئادەمنىڭ يۈزىگە ئۇرىدۇ.» (تەبەرانى)

باھائۇددىن نەقشبەندى ھەزرەتلىرىدىن:

- بىر بەندە نامازدا تەئدىل-ئەركانغا قانداق رىئايە قىلىدۇ؟ - دەپ سورىغاندا، ھەزرەت:

- تۆت نەرسە بىلەن. - دېگەن. ئۇلار:

1. ھالال لوقما،
2. تاھارەت ئالغان چاغدا غەپلەتتىن يىراق تۇرۇش،
3. تۇنجى تەكبىر ئېيتىلغان ۋاقىتتا ئۆزىنى ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا دەپ بىلىش،

4. نامازدىن باشقا ۋاقىتلاردىمۇ ئاللاھنى قەتئىي ئۇنۇتماسلىق، يەنى نامازدىكى ھۇزۇر، جىمجىتلىق ۋە بىھۇدە خىياللاردىن يىراق تۇرۇش ھالىتىنى نامازدىن كېيىنمۇ داۋاملاشتۇرۇش.



نامازدىكى تەئدىل-ئەركان مۇھىم بولۇپ، مۇسۇلمان ئۇنىڭغا رىئايە قىلغان نىسبەتتە ساۋابقا ئېرىشىدۇ. ھەدىس- شەرىپلەردە:

«بىر ئادەم نامازنى تاماملىغاندا، ئوقۇغان نامازنىڭ ساۋابىدىن ئۆزىگە ئوندا بىر، توققۇزدا بىر، سەككىزدە بىر، يەتتىدە بىر، ئالتىدە بىر، بەشتە بىر، تۆتتە بىر، ئۈچتە بىر، ياكى يېرىمى بېرىلىدۇ» (ئەبۇ داۋۇد، سالات، 124) دېيىلگەن. «يەنە كۆپ كىشىلەر بار بولۇپ، بۇ كىشىلەرنىڭ ئىچىدە ئوقىغان نامازنىڭ ئالتىدە، ھەتتا ئوندا بىر ساۋابىغىمۇ ئېرىشەلمەيدىغانلار بار. پەقەت ھۇزۇر بىلەن ئوقۇغانلار نامازنىڭ ساۋابىنى ئالىدۇ» (ئەبۇ داۋۇد، نەسائى) دېيىلگەن.

بەندە بىلىپ، ھۇزۇر بىلەن ئوقۇغان نامازدىن ساۋاب ئالىدۇ. ھەقىقى ناماز ئوقۇغۇچىلار ناماز ئۈچۈن تۇرغان ۋاقتىدا ئۇنى لايىقى بىلەن ئادا قىلىپ، ئىلاھى رىزاغا نائىل بولۇش مەقسىتىدە كۆڭلىنى رەببىگە قارىتىدۇ. نامازدىن باشقا ئىشلار بىلەن مەشغۇل بولمايدۇ. بارلىق تاشقى مۇناسىۋەتلەرنى ئۈزۈپ، روھانى تۇيغۇلار ئىچىدە ناماز ئوقۇيدۇ. كۆزىنى سەجدە يېرىگە تىكىپ، ئاللاھ ئالدىدا تۇرۇۋاتقانلىقىنى چوڭقۇر ھېس قىلىپ، مەنىۋى لەززەت ئىچىدە ئۆزىنى ئۇنتۇپ كېتىدۇ.

بۇ ھال شۈبھىسىزكى، قەلبى سەلىمگە ئېرىشكەن بەندىلەرنىڭ ھالىدۇر. يەنى تەئدىل- ئەركان بىر جەھەتتىن ئىخلاسنىڭ مىۋىسىدۇر. چۈنكى ئىخلاس ئىنساننى سەمىمىيەت ۋە تەئدىل-ئەركان ئىگىسى قىلىپ، ئاللاھ نەزىرىدە يۈكسەك دەرىجىلەرگە ئېرىشتۈرۈش بىلەن ئىلاھى مۇھاپازا (قوغداش) ۋەسىلىسى بولىدۇ. ھەدىس-شەرىپلەردە:

«ئىخلاسلىق كىشىلەرگە خوش خەۋەرلەر بولسۇنكى، ئۇلار ھىدايەت نۇرىغا ئېرىشىدۇ. ئۇلارنىڭ سەۋەبىدىن قاتتىق پىتنىلەر يۇقۇلىدۇ.» (فەزائىلى ئەئمال، 285-286) دېيىلگەن.

ئىخلاس ۋە تەئدىل-ئەركاننى قەلبكە يەرلەشتۈرۈپ، نامازدىكى مەنىۋى پايدىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن تۆۋەندىكى نوقتىلارغا دىققەت قىلىش كېرەك:

1. ھۇزۇرى قەلب: كۆڭلىنى پەقەت قىلىدىغان دۇئا، تەسبىھ ۋە ئايەت-كەرىملەرنىڭ روھانىيىتى بىلەن بېزەش. ماسىۋا (بىھۇدە خام-خىياللار) بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنى قەتئىي ئۈزۈش. ھەر تۈرلۈك خىيال ۋە مەشغۇلىيەتلەردىن يىراق بولمىغان كۆڭۈل ئۆزىنى نامازغا پۈتۈنلەي رام قىلالمايدۇ. ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرۇش ھالىدىن غاپىل بولىدۇ.

ئىنسان بۇ غەپلەتتىن يىراق تۇرغاندا ئاللاھ بىلەن بىرگە بولۇشى مۇمكىن. تىلى تەلەپپۇز قىلغان مەنالاردىن بىر ھىسسە ئالالىسا، ئۇ چاغدا ھۇزۇرى قەلبنى قولغا كەلتۈرگەن بولىدۇ. چۈنكى مۇتتەقى زاتلار تەئدىل ئەركانغا رىئايە قىلمىغان نامازلار بىلەن بىرگە ھۇزۇرى قەلب بىلەن ئوقۇيالمىغان نامازلىرىنىمۇ قازا قىلغان. بۇنداق دىگەنلىك، ھەممە ئادەم مۇشۇنداق قىلىشى كېرەك دىگەنلىك بولماستىن، بەلكى نامازدىكى ھۇزۇرى قەلبنى ئىزاھلاشتا دىققەتنى تارتىش ئۈچۈن ئېيتىلغان.

2. تەفەھھۇم: ئوقۇغانلىرىنى ئىدراك قىلىش. مۇمكىن مەرتىبىدە نېمە ئوقۇۋاتقانلىقىنى بىلىش. بۇ ئىنچىكىلىك ھۇزۇرى قەلبتىن كېيىنكى ئەڭ مۇھىم نوقتىدۇر. بۇ ئەھۋال نامازدىكى ھالەتنىڭ باشقا ۋاقىتلاردا ھاسىل بولۇشىدا كۆۋرۈكلۈك رول ئوينايدۇ.

3. تازىم: ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرۇۋاتقانلىقىنى ھېس قىلىپ، ۋۇجۇد ۋە كۆڭۈل تەئدىل-ئەركانىنى مۇھاپىزەت قىلىش. يەنى ناماز ئىبادىتىنى كۆڭۈل ھۇزۇرى ۋە تەفەھھۇم بىلەن تاماملاش بىلەن بىرگە ئۇنىڭدىكى ئەدەپكە رىئايەت ئىچىدە بولۇش. نامازدىكى بۇ ئەدەپ ۋە ھۆرمەت ھالى ئۇنىڭ قىممىتىنى قاتمۇ-قات ئاشۇرۇپ، ئاللاھ نەزىرىدە ناماز ئوقۇغۇچىغا شاپائەتچى بولىدۇ. يەنى بەندە تازىم ماقامىدا:

**ئەگەر نامازنىڭ بىر مېراج بولۇشىنى ئارزۇ قىلساڭ، ئاللاھنىڭ بۈيۈكلۈكى ۋە ساڭا بەرگەن نېمىتىنى تەپەككۇر قىلىپ، ئۆز ئىبادەتلىرىڭنى نوقسان بىل! ئىبادەتلىرىڭگە قاراپ، ئاللاھقا لايىقىدا شۈكۈر قىلدىم دەپ ئويلىما! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ «يا رەببى ساڭا لايىقىدا ئىبادەت قىلالمىدىم، مىنى ئەپۇ قىلغىن!» دەپ ئىستىغپار ئېيتقان. بۇ ئاگاھلاندۇرۇشقا دىققەت قىلىپ ئوقۇغان نامازدىن بۈيۈك پايدا ئالىسەن.**

4. ھەيبەت: تازىمدىن كېلىپ چىققان قورقۇ ئىچىدە بولۇش. بۇ قورقۇش ئىنساننىڭ ئۆزىنى بىلىشى ۋە ئاللاھتائالانىڭ بۈيۈكلۈكىنى ئىدراك قىلىشىغا ۋەسىلە بولىدۇ. نامازدىكى تەقۋا مۇشۇنداق ھاسىل بولىدۇ. تەقۋا يەنى ئاللاھتىن قورقۇش ۋە قەلبنى غەپلەتتىن يىراق تۇتۇشتا بەندىنىڭ ئاللاھ نەزىرىدە دەرىجىسىنى يۇقىرىلىتىدىغان يېگانە تەسىردۇر. ئايەت-كەرىمدە دېيىلگەندەك:

إِنَّ أَكْرَمَكُمْ عِندَ اللهِ أَتْقَاكُمْ

**«شۈبھىسىزكى، ئاللاھ نەزىرىدە ئەڭ ئۈستۈن بولغىنىڭلار تەقۋا جەھەتتە ئەڭ ئۈستۈن بولغىنىڭلاردۇر.»** (ھۇجۇرات سۈرىسى، 13-ئايەت)

ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆز پەسلىدە سىرتقا چىققان ۋاقتىدا دەرەخلەردىن يوپۇرماقلار تۆكۈلۈۋاتاتتى. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«يا ئەبۇ زەر! مۇسۇلمان بىر بەندە پەقەت ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن (يەنى ئىخلاس ۋە تەقۋالىق بىلەن) ناماز ئوقۇسا، ئۇنىڭ بارلىق گۇناھلىرى شۇ يوپۇرماقلار دەرەختىن تۆكۈلگەندەك تۆكۈلىدۇ» (ئەخمەد، تەرغىب) دېگەن.

5. ئۈمىدۋار بولۇش: نامازدا تازىم بىلەن بىرگە بەندىنىڭ ئاللاھنىڭ رىزا ۋە رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىشى، بۇ مەقسەتتە ئوقىغان نامازدىن كېيىن دۇئا قىلىشى قۇللۇق ئالامەتلىرىدىن بىرسىدۇر. چۈنكى پەقەتلا قورقۇش قەلبنى بىئارام قىلىدۇ ۋە ۋاقتى كەلگەندە مەنىۋىياتنى تەڭپۇڭسىزلاشتۇرىدۇ. بۇ سەۋەپتىن، ئۈمىد بۇ خەتەرنى بىرتەرەپ قىلىپ، قەلبتە تەڭپۇڭلۇقنى ساقلايدۇ.

6. ھايا: خىجىل بولۇش. بۇ باشقا خىسلەتلەرنى تاماملايدىغان بىر زىنجىرتۇر. ئاللاھتىن ھايا قىلغان بەندە بىھۇدە ئىشلاردىن يىراق تۇرىدۇ. بۇ ۋەسىلە بىلەن نامازدىكى غەپلەت ۋە خاتالىرىنى تاپالايدۇ. ئەمەللىرىگە ئىشەنچە قىلىش ئىللىتىگە دۇچار بولمايدۇ. ھەدىس-شەرىپلەردە :

«ھەر قانداق بىر ئادەم (يەنى نامازدا گۇناھلىرىنىڭ ئەپۇ قىلىنىشى سەۋەبىدىن) ئۆزىگە ئىشەنچە قىلماسلىقى كېرەك» (فەزائىلى ئەئمال، 251) دېيىلگەن.

بۇنىڭ ئۈچۈن ناماز ۋەسىلىسى بىلەن قانداق گۇناھلار بولسا كەچۈرۈم قىلىنىدۇ دەپ غەپلەتكە چۆشمەسلىكنىڭ يېگانە چارىسى ھايا بىلەن زىننەتلىنىش ۋە نامازدىكى ئەدەبنى ھەر ۋاقىت مۇھاپىزەت قىلىشتىن ئىبارەت. چۈنكى ئەپۇ قىلىش ئاللاھنىڭ لۇتۇف، كەرەم ۋە مەرھەمەت بىلەن قىلغان مۇئامىلىسى، رەھمىتىنىڭ بىر تەجەللىسىدۇر. ئەمىلىيەتتە قىلغان ئىبادەتلىرىمىزنىڭ ئىچ يۈزى بىزگىمۇ مەلۇم بولغىنىدەك، بۇلار ھەقىقى مەنادا ئاللاھنىڭ شانىغا لايىق ئىبادەتلەر ئەمەستۇر. لېكىن بۇ ھەقىقەتلەرنى بىلىپ، ئاجىزلىق ئىچىدە ئادا قىلىنغان ئىبادەتلەرنى ئاللاھ لاپزى ئېھسانى، بەرىكىتى بىلەن بەندىسىنى راھمانى رەھمەت ۋە ئىلاھى رىزاغا نائىل قىلىدۇ.

بۇ خۇسۇسىيەتلەرنىڭ مىغزى نامازدا قەلبنىڭ تەئدىل-ئەركانغا رىئايە قىلىشى، دىققەتنىڭ يىغىلىشى بىلەن ۋۇجۇدنىڭ رىتىمنى بىرلەشتۈرمىگەن ئادەم نامازنىڭ ھەقىقىتىگە نائىل بولالمايدۇ. شۇڭا روھى جەھەتتىن ھەمدە جىسمانى جەھەتتىن نامازغا تەييارلىق قىلىش كېرەك. قەلب ۋە ۋۇجۇد بىردەكلىككە دەخلى يەتكۈزىدىغان ئىشلارنى بىر تەرەپ قىلىشتا بەندىنىڭ بەشەرى سۈپەتلىرىنى كۆز ئالدىدا تۇتۇپ، زېھىننى غەپلەتتىن يىراق تۇتۇش ئۈچۈن ھەدىس-شەرىپلەردە:

«تائام بىلەن ناماز بىر ۋاقىتقا توغرا كېلىپ قالغاندا، تائامدىن كېيىن ناماز ئوقۇشقا بۇيرىغان» (بۇخارى، مۇسلىم) دېيىلگەن.

قەلب بىلەن ۋۇجۇدنىڭ بىرلىكتە ناماز ھالىتىدە بولۇشى، تەئدىل-ئەركان ھەققىدە ئۆلىمالار قىلىشقا تېگىشلىك مەسىلىلەرنى خۇلاسە قىلىپ، نامازدىكى ئەھۋالغا قاراپ، تۆۋەندىكى ئۈچ كىشىنىڭ نامىزىنىڭ قوبۇل قىلىنمايدىغانلىقىنى ئىپادىلىگەن:

1. ئوۋچى،
2. ھامىمال (يۈك، مال توشۇغۇچى)،
3. تىجارەتچى.

بۇ يەردە ئوۋچى دېگەندە، كۆزلىرى بىلەن ناماز ۋاقتىدا ئەتراپقا قارىغان ۋە باشقا ئەزالىرى بىلەن باشقا ئىشلارنى قىلىپ، نامازنى بۇزىدىغان ئىشلارنى قىلغان كىشى كۆزدە تۇتۇلغان. ھامىمال دېگەندە، تاھارىتى قىستاپ قالغان ۋاقىتتىمۇ قايتىدىن تاھارەت ئالماي ناماز ئوقۇغان ئادەم كۆزدە تۇتۇلغان. تىجارەتچى دېگەندە، نامازدا كۆڭلى ۋە زېھنىنى دۇنيا تىجارىتىدىن يىراقلاشتۇرالمىغان ئادەم كۆزدە تۇتۇلغان. بۇ ئۈچ كىشى نامازدا تەلەپ قىلىنغان تەئدىل-ئەركان ۋە ھۇزۇر ھالىغا ئېرىشەلمەيدىغانلىقى ئۈچۈن ئۆزىنى ئىبادەتكە بېرەلمەيدۇ. بۇ چەكلەنگەن ئىش جىنسىدىن ناماز ئوقۇغان قىلمىش بولۇپ، بۇ ئەھۋال ئاللاھ نەزىرىدە قوبۇل بولمايدۇ. چۈنكى بەدەن ۋە ئەزالارنىڭ نامازغا تەييارلىنىشى نامازنىڭ شەرتلىرىدىن بىرىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: ناماز ئوقۇۋاتقان بىر شەخسنىڭ قولى بىلەن ساقىلىنى ئوينىشاۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ:

«ئەگەر بۇنىڭ قەلبىدە تەئدىل-ئەركان بولسا ئىدى، ۋۇجۇدىنىڭ ھەر ئەزاسى ھەرىكەتسىز بولغان بولاتتى» (تىرمىزى) دېيىشى قەلب بىلەن ۋۇجۇدنىڭ نامازدىكى بىردەكلىكىنىڭ مۇھىملىقىنى ئىپادىلەيدۇ. تۆۋەندىكى ھەدىس-شەرىپلەرمۇ بۇ مەنانى ئىپادىلەيدۇ:

«سىلەردىن بىرسى نامازغا تۇرغان ۋاقتىدا پۈتۈن ۋۇجۇدى ھەرىكەتسىز قالسۇن، يەھۇدىلارغا ئوخشاش لەپپەڭشىپ تۇرمىسۇن. چۈنكى ۋۇجۇدنىڭ نامازدا ھەرىكەتسىز تۇرۇشى، نامازنىڭ تاماملىنىشىنىڭ بىر پارچىسىدۇر.» (تىرمىزى)

«نامازدا يەتتە نەرسە شەيتان (يەنى شەيتان ياخشى كۆرىدىغان ھەرىكەتلەر)گە ئائىتتۇر. بۇرۇن قاناش، ئۇخلاپ قېلىش، ۋەسۋەسە، ئەسنەش، قاشلاش، ئوڭ-سولغا قاراش ۋە ھەر قانداق بىر نەرسە بىلەن ئويناش» (تىرمىزى) دېگەن.

بۇ ئەھۋاللار نامازنىڭ مەنىۋى شەكلىنى زىيانغا ئۇچرىتىدۇ.

تاشقى كۆرۈنىشتە تەئدىل-ئەركان بار، ئەمما ئىچكى دۇنياسى تەئدىل-ئەركاندىن يىراق بولسا، بۇ مۇناپىقچە تەئدىل-ئەركان بولۇپ، بۇنداق ئەھۋاللارغىمۇ دىققەت قىلىش كېرەك.

تەئدىل-ئەركان ھەققىدە ئېيتىلىدىغان ئاخىرقى سۆز بىزگە گۈزەل بىر ئۈرنەك بولۇشى ئۈچۈن قۇرئانى-كەرىمدە بايان قىلىنغان ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ دۇئاسىنى قىلىش كېرەك:

رَبِّ اجْعَلْنِي مُقِيمَ الصَّلاَةِ وَمِن ذُرِّيَّتِي رَبَّنَا وَتَقَبَّلْ دُعَاء

**«پەرۋەردىگارىم! مېنى ۋە بىر قىسىم ئەۋلادىمنى نامازنى ئادا قىلغۇچى قىلغىن، پەرۋەردىگارىمىز! دۇئايىمنى قوبۇل قىلغىن.»** (ئىبراھىم سۈرىسى، 40-ئايەت)

## نامازنى قاندىق قىلغاندا تەئدىل-ئەركان بىلەن ئوقۇغىلى بولىدۇ؟

ھاتەمى ئاسام نامازنى ھەققى بىلەن ئادا قىلىش ھەققىدە:

«ئالدى بىلەن ناماز ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان شەرتلەرنى تولۇق ئادا قىل. كەبىنى ئىككى قېشىڭنىڭ ئوتتۇرىسىغا، سىراتنى ئاياقلىرىڭنىڭ ئاستىغا، جەننەتنى ئوڭ تەرىپىڭگە، جەھەننەمنى سول تەرىپىڭگە قوي! كەينىڭدە ئەزرائىلنىڭ سېنىڭ تاتلىق جېنىڭنى ئېلىش ئۈچۈن كۈتۈپ تۇرۇۋاتقانلىقىنى تەپەككۇر قىلىپ: «بۇ ناماز ھاياتىمنىڭ ئاخىرقى نامىزىدۇر!» دەپ قورقۇ ۋە ئۈمىد ئوتتۇرىسىدا رەببۇل ئالەمىنىنىڭ ھۇزۇرىدا تۇر. تەھقىق بىلەن تەكبىر ئېيت! مەنىسىنى تەپەككۇر قىلىپ، قۇرئاننى دانە-دانە ئوقۇ. تەۋازۇ بىلەن رۇكۇغا بار، تەئدىل-ئەركان بىلەن سەجدە قىل، بەدىنىڭ نامازنىڭ تەبىئى ئەركانىغا داۋام قىلسۇن، ئەمما روھىڭ داۋاملىق سەجدە ھالىتىدە بولسۇن ۋە ۋۇسلاتتىن بىر نەپەس ئايرىلمىسۇن!» دېگەن.

ناماز مۆمىننىڭ مىراجى بولۇش بىلەن بىرگە مۇسۇلمانلار ئەينى ۋاقىتتا بۇ ئىلاھى لۇتۇف سەھنىسىنى تەپەككۇر قىلىپ، ئۇنىڭدىن پەيز ۋە نېسۋە ئېلىشى كېرەك.

بۇ سەۋەپتىن ناماز ئوقۇغاندا تەھىيياتنىڭ روھانىيىتىدىن نېسۋە ئېلىشقا غەيرەت قىلىش كېرەك. تەھىييات بىزگە مىراج خاتىرىسىدۇر. مىراج ئاللاھنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان مۇھەببىتىنىڭ ۋە ئۇنى ئۆزىگە يېقىنلاشتۇرۇشىنىڭ ئەڭ سىرلىق تەجەللى سەھنىسىدۇر. تەھىيياتتا ئېيتىلىدىغان كەلىمە شاھادەت، تەۋھىد ۋە قۇللۇقنىڭ قانداق بۈيۈك ماقام ئىكەنلىكىنى بايان قىلىش بىلەن بىرگە ئەينى ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى زىكىر قىلىنغان يەردە دۇرۇت ئېيتىشنىڭ ئەھمىيىتىنىمۇ ئىپادىلەيدۇ. نامازدىكى بۇ ھالەت خۇددى ھەقىقەتى مۇھەممەدىيەدىن قەلبىمىزگە ئېچىلغان ئىلاھى بىر دېرىزىنىڭ قانىتىغا ئوخشايدۇ. ئاشىقلار بۇ دېرىزىدىن ئىمان، ئىرفان بىلەن رەببىگە يېقىنلىشىدۇ ۋە ئىلاھى سىرلارغا نەزەر سېلىپ مۇقەددەس ھەقىقەتلەرنى كۆرىدۇ. بۇ جەھەتتىن ھەممە نەرسە ئۇنتۇلۇپ، پەقەت ئاللاھقىلا يۈلىنىشنىڭ ئىپادىسى بولغان

نامازدا، ھەر ئولتۇرۇشتا كەلىمە شاھادەت ۋەسىلىسى بىلەن ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن بىرلىكتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زىكرى قىلىنىشىدىكى ھېكمەتنى چۈشەنمەي تۇرۇپ، ئىماننى كامالەتكە يەتكۈزۈش مۇمكىن ئەمەس.

ئاللاھ مۆمىنلەرگە ئىمان ھاياجىنى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇھەببەت ئىپادىسى بولغان دۇرۇت ئوقۇشنى، ئۆزىنىڭ ۋە پەرىشتىلىرىنىڭ سالات ئوقۇشىنى مىسال قىلىپ، ئايەت-كەرىمىدە ئەمىر شەكلىدە مۇنداق دېگەن:

إِنَّ اللهَ وَمَلَائِكَتَهُ يُصَلُّونَ عَلَى النَّبِيِّ يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا صَلُّوا عَلَيْهِ وَسَلِّمُوا تَسْلِيماً

**ئاللاھ ھەقىقەتەن پەيغەمبەرگە رەھمەت يوللايدۇ (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا رەھمەت قىلىدۇ، شانىنى ئۇلۇغ قىلىدۇ، دەرىجىسىنى ئۈستۈن قىلىدۇ)، پەرىشتىلەرمۇ ھەقىقەتەن (پەيغەمبەرگە) مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ، ئى مۆمىنلەر! سىلەر پەيغەمبەرگە دۇرۇت ئېيتىڭلار ۋە ئامانلىق تىلەڭلار (چۈنكى رەسۇلۇللاھنىڭ سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىكى ھەققى چوڭدۇر، ئۇ سىلەرنى گۇمراھلىقتىن ھىدايەتكە، زۇلمەتتىن يورۇقلۇققا چىقارغۇچىدۇر.)**
(ئەھزاپ سۈرىسى، 56-ئايەت)

ئاللاھقا بۇنداق تەسلىمىيەت ھاۋاسى ئىچىدە ئىبادەتكە بېرىلىپ ناماز ئوقۇغانلار ئۆزىنى ۋە باشقا نەرسىلەرنى ئۇنتۇپ قالىدۇ. ئۇلار دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىلەردىن خەۋەرسىز قالىدۇ.

ھەزرىتى مەۋلانا بۇنداق ناماز ئوقۇشقا قادىر بولالىغانلار ھەققىدە :«ئۇلار تەكبىر ئېيتىپ نامازغا باشلىغاندا، قۇربانلىققا ئوخشاش بۇ دۇنيادىن چىقىپ كېتىدۇ» دېگەن. كېيىن ناماز ئوقۇغۇچىغا:

«سەنمۇ ئۇلارنىڭ ئالدىغا ئۆتۈش ئۈچۈن مىھراپتىكى شامغا ئوخشاش قىيام قىلىپ ناماز ئوقۇ! بىلىشىڭ كېرەككى، نامازغا باشلىغاندا ئاللاھۇ ئەكبەر دېيىشىنىڭ مەناسى شۇ: «ئەي ئاللاھىم! بىز سېنىڭ ھوزۇرۇڭدا قۇربان بولدۇق ۋە قولىمىزنى تەكبىر ئۈچۈن قۇلاقلىرىمىزنىڭ ئۇدۇلىغىچە كۆتۈرۈپ، ھەممە نەرسىنى كەينىمىزگە تاشلاپ ساڭا بۇرالدۇق!»

«قۇربانلىق قىلغاندا ئاللاھۇ ئەكبەر دېگەنىدەك، ئىسلاھ قىلىشقا لايىق بولغان نەپسىنى قۇربانلىق قىلغاندىمۇ بۇ سۆز دېيىلىدۇ. ئۇ ۋاقىتتا بەدەن ئىسمائىل، جان ھەزرىتى ئىبراھىمدەك بولىدۇ. جان بۇ بەدەنىنىڭ ھاۋايى-ھەۋىسىنى يوقۇتۇش ئۈچۈن تەكبىر ئېيتقاندا ۋۇجۇد شەھۋەت ۋە خىرىسلاردىن قۇتۇلىدۇ. نامازدا «بِسْمِ اللهِ الرَّحْمنِ الرَّحِيمِ» دېيىش بىلەن قۇربان بولۇپ كېتىدۇ.

«ناماز ئوقۇغۇچىلار قىيامەتتىكىگە ئوخشاش ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا سەپ شەكلىدە تۇرىدۇ. سوئالغا جاۋاب بېرىشكە، ھېساب بېرىشكە، يالۋۇرۇشقا باشلايدۇ.

«نامازدا كۆز يېشى تۆككەندە تىك تۇرۇش، قىيامەت كۈنى تىرىلىپ قەبرىدىن تۇرۇپ، مەھشەر يېرىدە ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ئۆرە تۇرۇشقا ئوخشايدۇ. ئاللاھ «ساڭا بەرگەن بۇ قەدەر مۆھلەت ئىچىدە نېمە قىلدىڭ؟ نېمە قازاندىڭ ۋە ماڭا نېمە ئېلىپ كەلدىڭ؟»» دەيدۇ.» ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا بۇنىڭغا ئوخشاش دەرتكە ـ دەرت قوشىدىغان يۈز مىڭلارچە سوئاللار سورىلىدۇ.

«نامازدا قىيامدا تۇرغان ۋاقتتا ئىلاھى خىتابتىن بەندە خىجىل بولىدۇ. خىجىللىقىدىن بېلى ئىككىگە قاتلىنىدۇ، رۇكۇغا بارىدۇ. چۈنكى خىجىللىقىدىن ئۆرە تۇرۇشقا ماجالى قالمايدۇ. رۇكۇدا: «سُبْحَانَ رَبِّيَ الْعَظِيم» دەپ ئاللاھنى ھەر تۈرلۈك نوقسان ـ سۈپەتلەردىن پاك دەپ تەسبىھ ئېيتىدۇ.

كېيىن ئۇ بەندىگە ئاللاھتىن پەرمان كېلىدۇ: «بېشىڭنى كۆتۈرۈپ سورالغان سوئاللارغا جاۋاب بەرگىن!» دېيىلىدۇ.

بەندە خىجىللىقىدىن بېشىنى رۇكۇدىن كۆتۈرىدۇ، لېكىن بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ. ئۇ گۇناھكار خىجىللىقىدىن بۇ قېتىم يۈزىنى يەرگە قارىتىپ سەجدىگە بارىدۇ. ئۇنىڭغا بۇ قېتىم: «سەجدىدىن بېشىڭنى كۆتۈرۈپ، قىلغان ـ ئەتكەنلىرىڭنى بايان قىل!» دەپ پەرمان كېلىدۇ.

ئۇ بۇ قېتىم يەنە خىجىل بولۇپ بېشىنى كۆتۈرىدۇ، ئەمما بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ. يەنە ئاجىزلىق ئىچىدە يۈز ئۈستى يەرگە يىقىلىدۇ.

ئاللاھ تەكرار: «بېشىڭنى كۆتۈر، قىلغانلىرىڭنى بىر ـ بىرلەپ سورايمەن» دەيدۇ.

«ئاللاھنىڭ خىتابى ئۇنىڭ روھىغا قاتتىق تەسىر قىلىشى بىلەن ئۇنىڭ ئۆرە تۇرغۇدەك ماجالى قالمايدۇ. بۇنىڭ بىلەن قەئدىگە بېرىپ تىزىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرىدۇ. ئاللاھ: «سۆزلە، ساڭا نېمەت بەرگەن ئىدىم، قەيەرگە ئىشلەتتىڭ؟ شۈكرىنى ئادا قىلدىڭمۇ؟ ساڭا ماددى ۋە مەنىۋى سەرمايە بەرگەن ئىدىم، ئۇنىڭ بىلەن نېمە قازاندىڭ؟»» دەيدۇ.

بەندە يۈزىنى ئوڭ تەرەپكە بۇراپ، پەيغەمبەرلەرنىڭ روھلىرى ۋە پەرىشتىلەرگە سالام بېرىدۇ. ئۇلار: «ئەي مەنا پادىشاھلىرى، بۇ گۇناھكار ئادەمگە شاپائەت قىلىڭلار، بۇ گۇناھكارنىڭ پۈتى ۋە بەدىنىمۇ پاتقاققا پاتتى» دەيدۇ.

پەيغەمبەرلەر سالام بەرگەن بەندىگە: «چارە ۋە ياردەم قىلىدىغان ۋاقىت ئۆتۈپ كەتتى. چارە دۇنيادا تېپىلاتتى. ئۇ يەردە ياخشى ئىشلارنى قىلمىدىڭ، ۋاقتىڭنى بىھۇدە ئۆتكۈزدۈڭ» دەيدۇ.

بەندە بۇ قېتىم يۈزىنى سول تەرەپكە بۇرايدۇ. يېقىنلىرىدىن ياردەم سورايدۇ. ئۇلار: «ئاغزىڭنى يۇم، بىز كىمكى ساڭا ياردەم قىلىدىغان، قولۇڭنى بىزدىن تارت، ئۆز جاۋابىڭنى رەببىڭگە ئۆزەڭ بەر»دەيدۇ.

چارىسىز قالغان بەندىنىڭ يۈرىكى پارام-پارچە بولىدۇ. ھەممە ئادەمدىن ئۈمىدىنى ئۈزۈپ، ئىككى قولىنى ئېچىپ ئاجىز ۋە بوينى ئىگىلگەن ھالەتتە: ئاللاھىم! ھەممە ئادەمدىن ئۈمىدىمنى ئۈزدۈم، ئەۋۋەل-ئاخىر بەندىنىڭ مۇراجىئەت قىلىدىغان، پاناھلىق تەلەپ قىلىدىغان يېگانە پاناھگاھى سەن، سېنىڭ چەكسىز مەرھەمەت ۋە رەھمىتىڭگە ئىلتىجا قىلىمەن» دەيدۇ.

مەۋلانا ھەزرەتلىرى بۇ تەپەككۇر دەرياسىنى شاۋقۇنلاندۇرۇپ:

«نامازدىكى بۇ گۈزەل ئىشارەتلەرنى كۆرۈپ، ئاخىرىدا ئاقىۋەتنىڭ مۇشۇنداق بولىدىغانلىقىنى ھېس قىل. ئەقلىڭنى بېشىڭغا ئېلىپ نامازنىڭ زاھىرى ئەمەس، باتىنىدىنمۇ پايدىلىنىشقا تىرىش، دان تىرىيدىغان قۇشقا ئوخشاش، ئاللاھنىڭ بۈيۈكلىكىدىن خەۋەرسىز ھالەتتە بېشىڭنى يەرگە قويۇپ كۆتۈرمە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئەسكى ئوغرىسى نامىزىدىن بىر نەرسە ئوغرىلىغۇچىدۇر» (ھاكىم، مۇستەدرەك، 1- جىلد، 353) دېگەن بايانىغا قۇلاق سال!»

نامىزىنى ئىخلاس بىلەن ئوقۇپ، باشقا ئالەملەردە ياشىغان نەزەر مەھبۇبى بىلەن يىغلاپ تۇرۇپ ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ نامىزى مەقبۇل بولۇپ، ئاللاھ ئۇنىڭغا «لەببەيك» (سۆزلە) دەپ نىدا قىلىدۇ.

نامازدا تەئدىل-ئەركاننى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ياكى ئاشۇرالماسلىق ھەققىدە ھەدىس-شەرىپلەردە:

«ئىككى كىشى ئوخشاش ۋاقىتتا ۋە ئوخشاش بىر يەردە ناماز ئوقۇيدۇ، ئەمما ئوتتۇرىسىدا ئاسمان-زېمىندەك پەرق بار» (ئېھيا) دېيىلگەن.

بۇ جەھەتتىن ئايەت-كەرىملەردە تەئدىل-ئەركاننىڭ ھاسىل بولۇشىدا ھەقىقى مۆمىنلەرنىڭ نامىزىنى مۇھاپىزەت قىلىدىغان، نامازنىڭ ھەققىگە رىئايە قىلىدىغان كىشىلەر ئىكەنلىكى بايان قىلىنغان.

وَالَّذِينَ هُمْ عَلَى صَلَاتِهِمْ يُحَافِظُونَ

**«ئۇلار نامازلىرىنى مۇھاپىزەت قىلىدۇ.»** (مەئارىج سۈرىسى، 34-ئايەت)

يەنە بۇ سۈرىنىڭ 23-ئايىتىدە:

الَّذِينَ هُمْ عَلَى صَلَاتِهِمْ دَائِمُونَ

**«ئۇلار نامازدا دائىمدۇر.»** دېيىلگەن. ئارىفلار:

«بۇ ئايەت ـ كەرىمدە دېيىلگىنى نامازنىڭ روھىدۇر. چۈنكى ئوقۇلغان نامازنىڭ شەكلى داۋاملىق تەلەپ قىلمايدۇ. روھنىڭ رۇكۇ ۋە سەجدىسى بار. نامازدىكى رۇكۇ ۋە سەجدە مەنانىڭ سۈرىتى بىلەن زاھىر بولىدىغان تەرىپىدۇر. دائىملىق نامازدا پۈتۈن ئەھۋاللاردا ئاللاھنى ئەسلەشتىن يىراق قالماسلىق كېرەك» دېگەن.

ھەزرىتى مەۋلانا بۇ ئايەتكە ئىشارەت مەناسى بېرىپ:

«بەندە نامازدىكى ھالىتىنى نامازدىن كېيىنمۇ مۇھاپىزەت قىلسا، پۈتۈن ئۆمرى ئەدەب، تەئدىل-ئەركان ئىچىدە ئۆتكەن بولىدۇ. بۇ ھەقىقى ئاشىقلارنىڭ، ھەق دوستلىرىنىڭ ھالىتىدۇر» دېگەن. يەنە:

«بىزگە توغرا يولنى كۆرسىتىدىغان، بىزنى گۇناھلاردىن ساقلاپ قالىدىغان ناماز بەش ۋاقىتتا ئوقۇلىدۇ. ھالبۇكى ئاشىقلار ھەر ۋاقىت نامازدا تۇرىدۇ. چۈنكى ئاشىقلارنىڭ كۆڭلىدىكى ئاشىق ۋە جىگەرلىرىنى كۆيدۈرىدىغان ئۇ ئىلاھى مۇھەببەتنى بەش ۋاقىت ياكى بەش يۈز مىڭ ۋاقىت قاندۇرالمايدۇ.»

«ئاشىقنىڭ نامىزى، سۇنىڭ بېلىقتىكى ئەھۋالىغا ئوخشايدۇ. بېلىق سۇسىز ياشيالمىغاندەك، ئاشىقنىڭ جېنى داۋاملىق نامازدا بولمىسا، تىنچلىنىپ ھۇزۇر تاپالمايدۇ. بۇ سەۋەپتىن «مېنى ئاز زىيارەت قىل» سۆزى ئاشىقلارغا قاراپ دېيىلگەن ئەمەستۇر، ھەقىقى ئاشىقلارنىڭ جانلىرى نامازغا تەشنادۇر.»

«ئاشىق يارىدىن بىر ئاز ئايرىلىپ قالسا، بۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن مىڭ يىلدەك بىلىنىدۇ، ئەتىدىكى مىڭلارچە يىلمۇ ئۇنىڭغا ئازغىنا ۋاقىتتەك بىلىنىدۇ. بۇ جەھەتتىن ئاشىقنىڭ كۆڭلىنىڭ رەببى بىلەن يالغۇز قېلىشىنىڭ يېگانە ۋەسىلىسى ناماز بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھ ھۇزۇرىدا بولۇش ئارزۇسى داۋاملىق ناماز بولىدۇ. ئوقۇغان مىڭلارچە رەكئەت ئۆزىگە بىر رەكئەتتەك بىلىنىدۇ. ئەمما بىر رەكئەت نامازدىن يىراق قالسا، مىڭلارچە رەكئەت ناماز ئوقۇيالمىغاندەك يۈرىكى داغلىنىدۇ، پەرىشان بولىدۇ.»

«ئەي ئەقىل ئىگىسى! نامازدىكى باراۋەرلىكنى ھېس قىلىش ئەقلىنىڭ ئىشى ئەمەس. بۇنى چۈشىنىش ئۈچۈن ئەقلىنى يارغا قۇربان قىلىپ، قەلب دۇنياسىنى تىرىلدۈرۈش كېرەك. قەلب دۇنياسىنىڭ تىرىلىشى بەندىنىڭ قايسى قىبلىگە يۆنۈلۈشى بىلەن مۇناسىۋەتلىكتۇر.» بۇ يۆنۈلۈشنى ھەزرىتى مەۋلانا تەسۋىرلەپ مۇنداق دەيدۇ:

«پادىشاھلارنىڭ قىبلىسى تاج بىلەن بەلۋاغ، دۇنياپەرەستلەرنىڭ قىبلىسى ئالتۇن بىلەن كۈمۈش، سۈرەتكە مەپتۇن بولغانلارنىڭ قىبلىسى سۇ ۋە لايدىن ئىبارەت بولغان جىسىم، مەنەشۇناسلارنىڭ قىبلىسى روھ بىلەن قەلب، زاھىدلارنىڭ قىبلىسى مىھرابى قابۇل، غاپىللارنىڭ قىبلىسى پايدىسىز ئىشلار، ھۇرۇنلارنىڭ قىبلىسى ئۇخلاش ۋە يېيىش، ئىنسانلارنىڭ قىبلىسى ئىلىم ۋە ئىرفان بىلەن ئۇزۇۇقلىنىشتۇر.

ئاشقىنىڭ قىبلىسى زاۋالسىز ۋىسال، ئارىفنىڭ قىبلىسى جەمالى زۇلجالال، دۇنيا ئەھلىنىڭ قىبلىسى مال ۋە ماقام، ئەھلى سۇلۇكنىڭ قىبلىسى لەۋازىمى (لازىملىق ئىشلار) تەرىقەت، خىرىس ۋە ئەمەلنىڭ قىبلىسى ھاۋايى-ھەۋەس، قانائەت ئەھلىنىڭ قىبلىسى ئاللاھقا تەۋەككۇلدۇر.

بىلىڭلاركى، نامازدا يۈزلىنىدىغان قىبلە كەبىنىڭ بىناسى ئەمەس، ئۇ جايلاشقان ماكاندۇر، چۈنكى ئۇ بىنا باشقا يەرگە يۆتكەلسە، قىبلىگاھ بولمايدۇ.»

**بۇ سەۋەپتىن ناماز ئۈچۈن ۋۇجۇدنىڭ يۈزلىنىشىنى قىبلە تەرەپكە قاراتقىنىمىزدەك، قەلبنىڭ يۈزلىنىشىنىمۇ ئاللاھقا قارىتىش كېرەك. چۈنكى كۆڭۈلنىڭ قىبلىسى ئاللاھتۇر.** تەئدىل-ئەركانىنىڭ ھاسىل بولۇشى ۋە مۇھاپىزەت قىلىنىشى ئۈچۈن:

«ئەمەللەر نىيەتكە باغلىقتۇر» (بۇخارى، بەدئۇل ۋەھيي، 1) دېگەن ھەدىس-شەرىپنىڭ تەلقۇى بويىچە نامازنىڭ روھىغا ئۇيغۇن **كامىل نىيەت** بولۇشى كېرەك. بۇ قايىسى نامازدا ۋە كىمنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرۇۋاتقانلىقىمىزنى بىلىشكە باغلىقتۇر. كۆڭۈلنى كونترول قىلىش ۋە ئىلاھى رىزادىن باشقا خىياللارنى سۈپۈرۈپ تاشلاش كېرەك.

**تەكبىر**نى توغرا تەلەپپۇز قىلىش بىلەن بىرلىكتە ئاللاھنىڭ بۈيۈكلۈكىنى قەلبتە ھېس قىلىش كېرەك. قولنى قۇلاققىچە كۆتۈرۈپ، دۇنيا ئىشلىرىنى كەينىمىزگە تاشلاپ، ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرۇۋاتقانلىقىمىزنىڭ ئىدراكى ۋە لەززىتى قەلبىمىزنى قاپلىشى، بۇ پانى ئالەمدىن چىقىپ ئاخىرەت ئالىمىگە كىرىشتەك روھى ھالەت ئىچىدە نامازغا باشلىشىمىز كېرەك

**قىيامدا** پەقەت سەجدە يېرىگە قاراپ ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرۇۋاتقانلىق ھېسسىياتىدىن ئاز بولسىمۇ يىراق قالماسلىق كېرەك. قەلبىمىزنى ھەق ئالدىدا ئاجزىيەت، موھتاجلىق ۋە تەسلىمىيەتنىڭ يۇقىرى پەللىسىگە كۆتۈرۈش شەكلى بىلەن رەببىمىز پەرىشتىلىرگە:

«**نېمە دېگەن گۈزەل بەندە-ھە!**» دەپ مەدھىيلىگەن بەندىلىرىنىڭ ئارىسىغا كىرىشكە غەيرەت قىلىش كېرەك.

**قىرائەتتە** ئايەتلەرنى دانە-دانە توغرا ئوقۇپ، كۈچىمىز يەتكەن نىسبەتتە مەنىسىنى تەپەككۇر قىلىشقا تىرىشىش ۋە بۇ مەنالارنى ھاياتقا تەتبىقلاش كېرەك. قىرائەت جەريانىدا: «قۇرئان-كەرىم ئوقۇش ئاللاھ بىلەن سۆزلەشكەنلىكتۇر» (ئەبۇ نۇئايىم، ھىليە، 7- جىلد، 99) دېگەن ھەدىس-شەرىپنىڭ ھېكمىتى تەجەللى قىلىدىغانلىقى ئۈچۈن، سۈرە ۋە ئايەتلەرنى تىلاۋەت قىلغاندا تىل بىلەن بىرگە قەلبمۇ سەزگۈر بولۇشى كېرەك.

رۇكۇدىكى تەسبىھلەرنىڭ مەنىسىنى تەپەككۇر قىلىپ، بۈيۈكلۈك ۋە سەۋر تۇيغۇسىدا ئوقۇش كېرەك.

سەجدىدىكى تەسبىھلەرنىمۇ ئاللاھنىڭ بۈيۈكلۈكىنى تەپەككۇر قىلىپ ئوقۇش كېرەك. بەندىنىڭ ئاللاھقا ئەڭ يېقىن بولىدىغان ۋاقتىنىڭ سەجدە ۋاقتى ئىكەنلىكى تۇيغۇسىدا بەدىنىمىز بىلەن بىرگە روھىمىزنىمۇ سەجدە قىلدۇرۇش ۋە ئايەت-كەرىمىدىكى:

وَاسْجُدْ وَاقْتَرِبْ

«**سەجدە قىل ۋە يېقىنلاش!**» (ئەلەق سۈرىسى، 19-ئايەت) سىرىدىن نېسىۋە ئېلىش كېرەك. بۇنىڭ بىلەن ئاللاھقا ۋۇسلات بولۇش لەززىتىنىڭ مەنىۋى خۇشاللىقىغا ئېرىشىپ ئۆزىنىڭ: رەفىقى ئەلا، رەفىقى ئەلا (ئەڭ ئۇلۇغ دوستقا، ئەڭ ئۇلۇغ دوستقا) شەكلىدە ئاللاھ مۇھەببىتى بىلەن يېنىپ تۇتۇشقان ئاشىقلار كارۋىنىغا قېتىلىشىنى تاماملاش كېرەك.

**قەئدە** دەپ ئاتىلىدىغان ناماز ئولتۇرۇشىدا بولسا، ئىلگىرى بايان قىلغىنىمىزدەك، ئەتتەھىيياتۇنىڭ سىر ۋە مەنا ئىقلىمىغا كىرىش ئارقىلىق ئىلاھىي ھۇزۇردا تازىم بىلەن ئولتۇرۇش، بوينىنى ئەگكەن بىر غېرىپ كەبى دۇئا-تىلەكتە بولۇش كېرەك.

ناماز تۈگىگەندىن كېيىن ئىككى تەرەپكە بېرىلىدىغان سالام بۇ بەندىنى دارۇسسالام يەنى جەننەتكە كۆتۈرىدىغان ناماز ۋەسىلىسى بىلەن بارلىققا كېلىدىغان ۋۇسلات لەززىتى ۋە بەندىلىك خۇشاللىقىنى بۈيۈك ھاياجان ئىچىدە ئوڭ-سول تەرىپىمىزدىكى پەرىشتىلەر بىلەن ئورتاقلىشىش تۇيغۇسىدا بولۇشى كېرەك.

ناماز ئاللاھ نەزىرىدە مەقبۇل بولىدىغان شەكىلدە ئوقۇلغان بولسا، پەرىشتىلەرگە بېرىلگەن بۇ سالامنىڭ ئۇلار تەرىپىدىن دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى ئىنكاسى ئىلاھى بايانلاردا مۇنداق دېيىلگەن:

سَلاَمٌ عَلَيْكُم بِمَا صَبَرْتُمْ فَنِعْمَ عُقْبَى الدَّارِ

**(پەرىشتىلەر ئۇ دۇنيادا) «سەۋرنى دوست تۇتقانلىقىڭلار ئۈچۈن سىلەرگە ئامانلىق بولسۇن! ئاخىرەتلىكنىڭ ياخشى بولۇشى نېمىدېگەن ئوبدان!» دەيدۇ.** (رەئد سۈرىسى، 24-ئايەت)



ناماز ھەققىدە بايان قىلىنغان تەئدىل-ئەركان، ئەدەب ۋە ئىلاھى ۋۇسلات ھالىتى قولغا كەلتۈرگىلى بولمايدىغان، بەشەر تاقىتىنىڭ ئۈستىدىكى نەرسە ئەمەستۇر. نامازدىكى مەنىۋى لەززەتنى پەقەت ئىبارىسىنىلا زىننەتلەيدىغان بىر بايان ۋە خىيال دەپ ئويلىماسلىق كېرەك. چۈنكى نامازنى بىزگە تەلىم بەرگەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوقۇغان نامازلار بۇ تەلىمنىڭ ئۈستىدە بىر ماھىيەتكە ئىگە بولغان. ئۇنىڭ مەنىۋى تەربىيەسىگە نائىل

بولغان ئەسهابى-كىرام ۋە ئۇنىڭ ئىزىدىن ماڭغان مۇتتەقى زاتلارنىڭ نامازلىرى بىزگە نۇرانى مەشئەل بولىدۇ.

## پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ نامىزى

رىۋايەتلەردە دېيىلىشىچە، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام نامازغا تۇرغان ۋاقتىدا كۆكسىدىن تۈگمەننىڭ ئاۋازىغا ئوخشاش يىغا ئاۋازى كېلەتتى. ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ بۇ ھەقتىكى ئىپادىسىدە:

«بەدرى ئۇرۇشىدا رەسۇلۇللاھنىڭ دەرەخ ئاستىدا يىغلاپ تۇرۇپ ناماز ئوقۇغانلىقىنى كۆردۈم. ھەتتا ئۇ شەكىلدە تاڭ ئاتتى.» (فەزائىلى ئەئمال، 299) دېگەن.

بۇ يىغلاش ھالىتى بىلەن بىرگە كائىناتنىڭ پەخرى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ كۆكسىدىن ناماز ئوقۇغاندا قازان قاينىغاندا چىققان ئاۋازدەك ئاۋازلار چىققان. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنها:

«رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم نامازغا تۇرغاندا ئارىلاپ-ئارىلاپ قازان قاينىغاندەك ئاۋاز كېلەتتى» دېگەن. (ئەبۇ داۋۇد، سالات، 157، نەسائى، سەھۋ، 18)

ھەزرىتى ئائىشە ئانىمىز پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ناماز ئوقۇشى بىلەن مۇناسىۋەتلىك :

«رەسۇلۇللاھ بىز بىلەن گەپلىشەتتى، بىزمۇ ئۇنىڭ بىلەن گەپلىشەتتۇق، ئەمما ناماز ۋاقتى كەلگەندە خۇددى بىزنى تونىمايدىغاندەك ھالەتكە كېلىپ، پۈتۈن دىققىتى بىلەن ئاللاھقا يۆنىلەتتى.» (فەزائىلى ئەئمال، 303) دېگەن.

نامازدىكى بۇ ھالەتتىن ھەسسە ئېلىش كۆڭلىمىزنىڭ ئەڭ بۈيۈك ئارزۇسى بولۇشى كېرەك. بۇنى تولۇق شەكىلدە ھاسىل قىلالمىساقمۇ، ھېچ بولمىسا ئۇ ھالەتكە كېلىشكە غەيرەت قىلىش كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ نامازدىكى ھالىتى يۇلتۇزلاردىكى ئۆلچەملەردۇر. قانچىلىق يېقىنلىشالىساق، شۇنچىلىك لەززەت ئالالايمىز.

ھەر قانداق بىر ئىبادەت بىراقلا كامالەتكە يەتمىگەندەك، ئىبادەتلەرمۇ دەسلەپتە تەقلىد شەكلىدە باشلىنىدۇ. خۇددى سەنئەتكارنىڭ ئەسىرىنى ئۇزۇن ۋاقىت تەجرىبە قىلغاندىن كېيىن مۇكەممەل قىلغانلىقىغا ئوخشاش، بەندىنىڭ ئىبادەتتە تەرەققى قىلىشىمۇ ۋاقىتنىڭ ئۆتىشىگە باغلىقتۇر. بۇ ھەقىقەتنى كۆزدە تۇتۇپ، نامازنى تەئدىل-ئەركان بىلەن ئوقۇيالمىغانلار ئۈمىدسىز بولماي يولىغا داۋام قىلىۋېرىشى كېرەك. خۇددى بىر گىرام ئالتۇننى تېپىش ئۈچۈن تونلارچە توپىراقنى قازغاندەك، نامازنىڭ كامالىتىگە يېتىش ئۈچۈن تەقلىد ماھىيىتىدە بولسىمۇ سەۋر، ئۈمىد بىلەن تەئدىل-ئەركانىنى قولغا كەلتۈرۈشكە غەيرەت قىلىش كېرەك.

بۇنىڭ ئۈچۈن شۇ ھەدىس-شەرىپكە ئەمەل قىلىش لازىم:

«نامازغا تۇرغان ۋاقتىڭدا نامازنى ئەڭ ئاخىرقى نامازغا ئوخشاش ئوقۇ، ئەتە پۇشايمان بولىدىغان گەپنى سۆزلىمە، ئىنسانلارنىڭ غەپلەتتە ئارزۇ قىلغانلىرىنى ئارزۇ قىلىشنى تەرك ئەت!» (ئىبنى ماجە، زۇھد، 15)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەجلىسىدە يېتىشكەن ئەسهاب ۋە ئۇلارنىڭ ئىزىدىن ماڭغان مۇتتەقى زاتلارنىڭ ھاللىرى ھەر زامان بۇ ھەدىس-شەرىپنىڭ روھى بويىچە بولغان.

## بۈيۈك زاتلارنىڭ نامازلىرى

**ھەزرىتى ئۆمەر** رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىر مەجۇسىنىڭ نەيزىسى بىلەن يارىلانغان ئىدى. يارىسىدىن داۋاملىق قان ئېقىپ تۇراتتى. بىر مۇددەتتىن كېيىن ھۇشىدىن كېتىپ يىقىلدى. بۇ بىر ئۆلۈم يىقىلىشى ئىدى. لېكىن ناماز ۋاقتى كەلگەندە قۇلاق تۈۋىگە ئېگىلىپ:

ـ ناماز ۋاقتى كەلدى، يا ئۆمەر! ـ دېيىلگەندە، ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەيران قالارلىق ئىرادە بىلەن ھۇشىغا كېلىپ نامىزىنى ئادا قىلىپ:

«ناماز ئوقۇمىغانلارنىڭ ئىسلامدا يېرى يوقتۇر» دەپ، يەنە ھۇشىدىن كەتكەن.

**ھەزرىتى ئەلى** رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نامازغا تۇرغان ۋاقتىدا يۈزى ساغىرىپ، ۋۇجۇدى ھەممە نەرسىدىن ئايرىلىپ چىقاتتى. بىر ئۇرۇشتا پۇتىغا كىرىپ كەتكەن ئوقنى ئۆزىنىڭ ئارزۇسىغا بىنائەن نامازدا چىقارغان ۋاقتىدا بۇنىڭ ئاغرىقىنى ھېس قىلمىغان. ئۇنىڭدىن:

ـ ئەي مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى، ناماز ۋاقتى كەلگەندە نېمىشقا يۈزىڭىزنىڭ رەڭگى ئۆزگىرىدۇ ۋە تىترەشكە باشلايسىز؟ ـ دەپ سورىغاندا، ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ:

ـ يەر ۋە ئاسمان كۆتۈرەلمىگەن، تاغلار كۆتۈرۈشتىن ئاجىز قالغان بىر ئامانەتنى ئادا قىلىش زامانى كەلدى. ئۇنى كەمچىلىكسىز ئادا قىلالامدىمەن ياكى قىلالمامدىمەن دەپ ئەندىشە قىلىمەن. ـ دەپ جاۋاب بەرگەن.

ئەسهابى-كىرام نامازغا تۇرغان ۋاقتىدا قەلبىنى ئاللاھ بۈيۈكلىكى ۋە ئەيمىنىش تۇيغۇسى قاپلايتتى.

**ھەزرىتى ھەسەن** رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تاھارەت ئالغان چاغدا رەڭگى ئۆزگۈرەتتى، بۇنى كۆرگەن بىر ئادەم:

ـ يا ھەسەن! تاھارەت ئالغان ۋاقتىڭدا نېمىشقا يۈزۈڭنىڭ رەڭگى ئۆزگىرىپ كېتىدۇ؟ـ دەپ سورىغاندا ئۇ:

ـ يېگانە قۇدرەت ئىگىسى ئەزىز ۋە جەللە بولغان ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىغا چىقىش ۋاقتى كەلدى. ـ دەپ جاۋاب بەرگەن. ھەسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەسجىدگە كىرگەن ۋاقتىدا:

«ئەي رەببىم! بەندەڭ ئىشىكىڭدە، ئەي لۇتۇف ئىگىسى ئاللاھىم! گۇناھكار بەندەڭ ساڭا كەلدى، سەن سالىھ بەندىلىرىڭگە گۇناھكار كىشىلەرنىڭ گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلىدىغانلىقىڭنى ئېيتتىڭ، چۈنكى سەن ئەپۇ ۋە كەرەم ئىگىسى سەن، ئەي ئاللاھىم! مېنىڭ گۇناھلىرىمنى ئەپۇ ۋە كەرەمىڭ بىلەن كەچۈرۈپ، ماڭا مەرھەمەت قىلغىن!» دەپ دۇئا قىلغان.

**ھەزرىتى زەينەل ئابىدىن** تاھارەت ئۈچۈن تۇرغان ۋاقتىدا يۈزلىرى ساغىرىپ كېتەتتى. نامازغا باشلىغان ۋاقتىدا ئاياقلىرى تىترەپ كېتەتتى. سەۋەبىنى سورىغانلارغا:

- كىمنىڭ ھۇزۇرىغا چىقىدىغانلىقىڭلاردىن خەۋىرىڭلار يوقمۇ؟- دەپ جاۋاب بەرگەن.

بىر قېتىم ناماز ئوقۇۋاتقان ۋاقتىدا ئۆيىگە ئوت كەتكەن. لېكىن ئۇنىڭ بۇ ئىشتىن خەۋىرى بولمىغان. سالام بەرگەندە ئەھۋالنى ئۇنىڭغا خەۋەر قىلىپ :

- ئۆيۈڭ كۆيۈپ كېتىۋاتسا، سەن مىدىرلاپمۇ قويمىدىڭ؟ - دەپ سورىغاندا زەينەل ئابىدىن ھەزرەتلىرى:

- ئىنسانلارنى كۆيدۈرۈپ تۇرۇۋاتقان ئاخىرەت ئوتى ماڭا دۇنيادىكى بۇ كىچىك ئوتنى ھېس قىلدۇرمىدى. - دەپ جاۋاب بەرگەن.

**مۇسلىم ئىبنى ياسىرنىڭ** نامىزىمۇ مۇشۇنداق ئىدى. ئۇ بەسرەدە بىر مەسجىدتە ناماز ئوقۇۋاتاتتى. بۇ ۋاقىتتا مەسجىد قاتتىق گۈلدۈرلەش بىلەن يىقىلدى، لېكىن مۇسلىم ئىبنى ياسىر بۇ يىقىلىشتىن خەۋەرسىز ھالەتتە نامىزىنى داۋاملاشتۇردى. سالام بەرگەندە ئۇ يەردىكىلەر:

- مەسجىد يىقىلدى، ھېچ قاراپمۇ قويمىدىڭ، بۇ نېمە قىلغىنىڭ؟ - دەپ سورىدى. ئۇ ھەيران قېلىپ:

- مەسجىد يىقىلدىمۇ؟- دەپ نامازدا ھېچبىر نەرسىنى ھېس قىلمىغانلىقىنى ئېيتتى.

**سۇپيانى سەۋرى** ھەزرەتلىرى بۈيۈك بىر جەزبە[23] ھالىغا كىرگەن ئىدى. يەتتە كۈن ئۆيىدىن چىقمىدى. يېمىدى ۋە ئىچمىدى. ئۇنىڭ بۇ ئەھۋالىنى تالىپلار ئۇستازىغا خەۋەر قىلدى. ئۇستازى:

- ناماز ۋاقىتلىرىغا دىققەت قىلامدۇ؟ - دەپ سورىدى. ئوقۇغۇچىلار:

- شۈبھىسىزكى، نامازنىڭ ۋاقتىنى ئوبدان بىلىدۇ، ۋاقتىدا نامىزىنى ئوقۇۋاتىدۇ. - دېدى. بۇنىڭ بىلەن ئۇستازى:

23. جەزبە: روھى ھاياجان ۋە جوشقۇنلۇق.

ـ ئاللاھقا شۈكۈرلەر بولسۇنكى، شەيتاننى ئۇنىڭ ئۈستىگە مۇساللات (ھۆكۈم قىلغۇچى) قىلمىدى ـ دېدى. ھەق دوستلىرىدىن بىرسى مۇنداق دېگەن:

زۇننۇنى مىسرىنىڭ كەينىدە ناماز ئەسرىنى ئوقۇدۇم. ئۇ بۈيۈك ئىنسان «ئاللاھۇ ئەكبەر» دېگەن ۋاقتىدا «ئاللاھ» زىكرىنىڭ ئۇنىڭ ئۈستىدە شۇنداق تەسىرى بولدىكى، بەدىنىدە جان قالمىغاندەك بولۇپ، ئۇ ھالەتتە قېتىپ قالدى. «ئەكبەر» دىگەندە ئۇنىڭ ئېيتقان تەكبىرىنىڭ ھەيۋىتىدىن قەلبىم پارام-پارچە بولدى

ئامىر ئىبنى ئابدۇللاھ نامازغا تۇرغاندا تاشقى دۇنيا بىلەن بولغان ئالاقىسى ئۈزۈلۈپ، ماسىۋا بىلەن ئالاقىدار ھەر قانداق بىر نەرسە ئۇنىڭ نامازدىكى تەئدىل-ئەركانىنى بۇزالمايتتى.

ئۇ: «نامازدا باشقىلارنىڭ سۆز-ھەرىكەتلىرىدىن خەۋەردار بولۇشتىن ۋۇجۇدۇمغا ئوق كىرىشنى تاللايمەن» دېگەن ئىدى.

كۆنىمىزدە ئەسھاب ۋە تابىئىننىڭ ئوقۇغان ناماز ئىقلىمىغا كىرەلمىگەنلەر نامازدىكى لەززەتتىن يىراق قالغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ ئۈستۈن ماھىيىتى ھەققىدە شۈبھە قىلماقتا. ئۇلار غەپلەتتە بولسىمۇ پانى ۋە پايدىسىز تەملەر بىلەن تاتلىق ئاتقۇزغان يەردە، ئۇلاردىن سان ـ ساناقسىز ئۈستۈن بولغان مەنىۋى لەززەتلەر بىلەن نېمىشقا تاتلىق ئاتقۇزمايدۇ؟ لېكىن بۇ لەززەتنى تېتىيالمىغانلارغا بۇنى چۈشەندۈرۈش ھەقىقەتەن مۈشكۈل. غەپلەتكە دۇچار بولغان كىشىلەر ۋاقتلىق سەۋدا ۋە پانى سۆيگۈلەر بىلەن سۆھبەتنىڭ لەززىتى ئالدىدا ھەممە نەرسىنى ئۇنتۇپ كەتكەنلىكىگە ئىشىنىپ، راھمان ۋە رەھىم بولغان ئاللاھ بىلەن سۆھبەت دەرىجىسىدىكى نامازنىڭ لەززىتىنى ئىدراك قىلىشتىن يىراق قالىدۇ. بۇ ھالەت قاتتىق غەپلەت ۋە ئېچىنىشلىق مەھرۇمىيەتتۇر.

ھالبۇكى، ھەقىقى ناماز بەندىنى مەرىپەتۇللاھ ۋە سەممى قۇللۇقنىڭ كامالىغا ئېرىشتۈرىدۇ. ناماز ئوقۇش، كۆڭلى مۇھەببەتۇللاھ بىلەن تولغان مۇستەھكەم ئىمانى بار كىشىلەرگە تەس كەلمەيدۇ. ئۇلار نامازدا تەسۋىرلىگۈسىز لەززەت تېتىيدۇ. بۇ جەھەتتىن ئۇلار زاھىر ۋە باتىندا بىردەم بولسىمۇ نامازدىن ئايرىلالمايدۇ. ۋەيسەل قارانى ھەزرەتلىرى نامازغا تۇرغان ۋاقتتا ئۇنىڭدىن ئايرىلىشنى خالىمايتتى، پەقەت بەشەرى ھاجەتلىرى سەۋەبىدىن نامىزىنى توختىتاتتى. بىر قېتىم زىيارەتكە كەلگەن بىر ئادەم ئۇنىڭ نامازنى تۈگۈتىشنى ساقلىدى. لېكىن ئۇنىڭ ھەر سالامدىن كېيىن نامازغا تۇرۇشىغا ھەيران بولۇپ:

«ئەي قەلب! ھەزرەتتىن پايدىلىنىش ئۈچۈن زىيارەتكە كەلدىم. قارا! ئۇنىڭ ھالى باشتىن ئاخىر نەسىھەتكە تولغان چوڭقۇر لىسان ھالىدا، زاھىرى بىر كەلىمىگە كېرەك يوق. ئۇنىڭ شۇ ھالىدىن ئۆزەڭ ئۈچۈن دەرس چىقارساڭ، بۇ ساڭا ئۆمرۈڭ بويىچە يېتىدۇ» دېدى.

بۇ هال ئۇ ئىنسانغا كالامسىز ۋە سىرلىق سۈكۈتتە بەرىكەتلىك سۆھبەت بولغان. بۇنىڭ بىلەن ئۇ كىشى بۇ مەنىۋى زىننەتلىنىش نەتىجىسىدە كۆڭلىنى تولدۇرغان مەنىۋى خاتىرجەملىك بىلەن كۈپايە قىلىپ ئۇ يەردىن ئايرىلغان ئىدى.

بۇ هالەتتىن مەهرۇم بولغانلارغا كەلسەك، ئاللاھتائالا ئۇلارنىڭ بۇ ئەھۋالىنى قۇرئانى-كەرىمدە:

وَإِنَّهَا لَكَبِيرَةٌ إِلاَّ عَلَى الْخَاشِعِينَ

**«ناماز ئاللاھتىن قورققۇچىلار (يەنى كەمتەرلىك بىلەن ئاللاھقا بويسۇنغۇچىلار)دىن باشقىلارغا ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك ئىشتۇر.»** (بەقەرە سۈرىسى، 45-ئايەت) دەپ بايان قىلغان.

بۇ يەردە شۇ ھەقىقەتنى دېيىشكە توغرا كېلىدۇ:

بۈيۈك زاتلار ۋە سالىھ كىشىلەرنىڭ نامازدا قازانغان ئۈستۈن مەرتىبىلىرىگە ئېرىشىش مۈشكۈل بولسىمۇ، ئەمما كۆڭلىمىز قوبۇل قىلىدىغان دەرىجىدە سەممىيەت ۋە غەيرەت بولۇشى كېرەك. شەيتان بەزى ۋاقىتلاردا: «بۇنداق غەپلەتتە ناماز ئوقۇغاندىن ئوقۇمىغان ياخشى» دېگۈزۈپ، ۋەسۋەسە بېرىپ ئىنساننى خەتەرگە ئىتتىرىدۇ، تۇزاققا چۈشۈرىدۇ. بۇنداق خام-خىيال ھالاك بولۇشقا سەۋەپ بولىدۇ. لېكىن ئوقۇمىغاندىن ئوقۇغان ياخشى. ئوتتۇرىدا پەرق بار. ناماز ئوقۇمىغانلار داۋاملىق زىيان تارتىدۇ. لېكىن كەم بولسىمۇ ناماز ئوقۇغانلار ۋاقتى كەلگەندە ئىلاھى لۇتۇفقا نائىل بولۇپ، ئاللاھ نەزىرىدە مەقبۇل، تەقدىرگە نائىل شەكىلدە ناماز ئوقۇيدۇ. ئۆمرىمىزدە بىرەر قېتىم بولسىمۇ بۇنداق ناماز ئوقۇيالىساق، ئاللاھقا ئېيتىشقا يۈزىمىز بولىدۇ.

## بەش ۋاقىت ناماز

پەرزلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا جىبرىئىل ۋاسىتىسى بىلەن بىلدۈرۈلگەن. لېكىن بەش ۋاقىت ناماز بۇلاردىن ئايرىم قىلىنىپ، مىراج كېچىسى ئاللاھ تەرىپىدىن كائىناتنىڭ پەخرىگە بىر ھەدىيە سۈپىتىدە تەقدىم قىلىنغان. دەسلەپتە 50 ۋاقىت دەپ پەرز قىلىنغان ناماز مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسماندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا:

«يا رەسۇلۇللاھ! مەن سەندىن ئىلگىرى ئىسرائىل ئوغۇللىرىغا سىناق قىلدىم، 50 ۋاقىت نامازغا سېنىڭ ئۈممىتىڭ تاقەت قىلالمايدۇ» دېگەن تەۋسىيىسى بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كېچە ئاللاھقا بەش قېتىم مۇراجىئەت قىلغان. نەتىجىدە ناماز بەش ۋاقىتقا چۈشۈرۈلگەن.

ھەزرىتى مۇسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا:

- بۇنىڭغىمۇ تاقەت قىلالمايدۇ - دېگەن ۋاقىتدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

ـ بۇنىڭدىن ئارتۇقنى رەببىمدىن ئىستەشكە هايا قىلىمەن. ـ دەپ بەش ۋاقىتقا قارار قىلغان. ئاللاهتائالا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ دۇئاسى بەرىكىتى بىلەن مەرھەمەت قىلىپ، نامازنى بەش ۋاقىتقا چۈشۈرۈش بىلەن بىرلىكتە ئۇ ۋۇسلات كېچىسى بولغان مىراجدا رەسۇلىغا شۇ خوشخەۋەرنىمۇ بەرگەن:

«ئى رەسۇلۇم! مېنىڭ نەزىرىمدە سۆز قەتئىي ئۆزگەرمەيدۇ. بۇ بەش ۋاقىت نامازنىڭ بەدىلىگە سەن 50 ۋاقىت نامازنىڭ ساۋابىنى ئالىسەن» دېگەن. (ئىبنى ماجە، «ئىقامەتۇسسەلات» 194)

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ئۈممىتىگە بۇ بەش ۋاقىت ناماز ھەققىدە ئاللاهتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«سېنىڭ ئۈممىتىڭگە بەش ۋاقىت نامازنى پەرز قىلدىم، ئۆز تەرىپىمدىن بېرىلگەن بىر سۆز بار. كىم ئۇ نامازلارنى دەل ۋاقتىدا ئوقۇسا، ئۇنى مۇتلەق جەننەتكە كىرگۈزىمەن، كىم ئۇ نامازلارنى قوغدىمىسا، مەندىن ئۇنىڭغا بېرىلگەن بىر سۆز يوقتۇر». (ئىبنى ماجە، «ئىقامەتۇس سەلات» 194) بىر باشقا ھەدىستە:

«ئاللاھ بەندىلىرىگە بەش ۋاقىت نامازنى پەرز قىلدى. بىر ئادەم ئاددى كۆرمەي نامازنى تولۇق ئوقۇسا، ئاللاھ ئۇ ئادەمنى قىيامەت كۈنى جەننەتكە كىرگۈزىدىغانلىقى ھەققىدە ۋەدە بەردى. كىم نامازنى ئاددى كۆرۈپ كەم ئوقۇسا، ئاللاھ تەرىپىدىن ئۇنىڭغا بېرىلگەن بىر ۋەدە يوق. خالىسا ئۇنى جازالايدۇ، خالىسا ئەپۇ قىلىدۇ.» (ئىبنى ماجە، ئىقامەتۇسسەلات، 194)

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بەش ۋاقىت نامازنىڭ ئەھمىيىتى ھەققىدە ساھابىلەردىن:

ـ نېمە دەيسىلەر؟ بىرىڭلارنىڭ ئىشىكى ئالدىدا بىر دەريا بولسا، ئۇ ئادەم ھەر كۈنى بۇ دەريادا بەش قېتىم يۇيۇنسا، بەدىنىدە كىر قالامدۇ؟ ـ دەپ سورىدى. ساھابىلەر:

ـ ئۇ ئادەمدە كىر دېگەن بىر نەرسە قالمايدۇ. ـ دېدى. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام:

ـ بەش ۋاقىت ناماز بۇنىڭغا ئوخشايدۇ. بەش ۋاقىت ناماز گۇناھلارنى سۈرتۈپ تازىلايدۇ. ـ دېدى. (بۇخارى، )

باشقا ھەدىسلەردە:

«بۈيۈك گۇناھلاردىن يىراق تۇرغان مۇددەتكىچە بەش ۋاقىت ناماز ئىككى جۈمە ئارىسىدا قىلىنغان كىچىك گۇناھلارغا كاپپارەت بولىدۇ» دېيىلگەن. (مۇسلىم، تاھارەت، 14)

بىر مۇسۇلمان پەرز نامازنىڭ ۋاقتى كەلگەندە كامىل تاھارەت ئېلىپ تەئدىل-ئەركان بىلەن رۇكۇنىمۇ تولۇق قىلىپ ناماز ئوقۇسا، بۈيۈك گۇناھ قىلمىغىچە بۇ ناماز

ئىلگىرىكى گۇناھلىرىغا كاپپارەت بولىدۇ. بۇ ھەر ۋاقىت مۇشۇنداق بولىدۇ.» (مۇسلىم، تاھارەت،7) دېيىلگەن.

پەرز قىلىنغان بەش ۋاقىت نامازنىڭ ھەر بىرسىنىڭ ئايرىم-ئايرىم ئەھمىيىتى بار. كۈننىڭ مەلۇم ۋاقىتلىرىغا تەقسىم قىلىنىشى ئىنسان ئۈچۈن روھى ھەم جىسمانى جەھەتتىن مىڭلارچە ھېكمەتكە ئىگە. شۇڭا ھەر بىر نامازنى ئەستايىدىللىق بىلەن چىن كۆڭلىمىزدىن ئوقۇشقا غەيرەت قىلىشىمىز كېرەك. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە:

فَسُبْحَانَ اللهِ حِينَ تُمْسُونَ وَحِينَ تُصْبِحُونَ وَلَهُ الْحَمْدُ فِي السَّمَاوَاتِ
وَالْأَرْضِ وَعَشِيّاً وَحِينَ تُظْهِرُونَ

**«سىلەر ئەتىگەن ۋە ئاخشامدا ئاللاھقا تەسبىھ ئېيتىڭلار، ئاسمانلاردىكى، زېمىندىكى ھەمدۇ سانا، كەچ ۋە پېشىن ۋاقىتلىرىدىكى ھەمدۇ سانانىڭ ھەممىسى ئاللاھقا خاستۇر.»** (رۇم سۈرىسى، 17-18-ئايەت) دېگەن.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ ئىككى ئايەت-كەرىمىنىڭ بەش ۋاقىت نامازنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ:

ئايەتتە دېيىلگەن «تاڭ ئاتقاندا» تەبىرى بامدات نامىزىغا، «چۈش بولغان ۋاقىت» تەبىرى پېشىن نامىزىغا، «كۈندۈزنىڭ ئاخىرى» دېگەن تەبىر ئەسىر نامىزىغا، «ئاخشام بولغاندا» دېگەن تەبىر ناماز شام ۋە خۇپتەن نامازلىرىغا ئىشارەتتۇر. بۇ ئايەتلەر بىلەن بىرلىكتە يەنە باشقا ئايەتلەردە پەرز نامازلار ھەققىدە ئەمىر ۋە ئىشارەتلەر بار. سەفىرى بەش ۋاقىت نامازنىڭ ئەھمىيىتى ھەققىدە:

«پەرىشتىلەر بامدات نامىزىنى تەرك ئەتكۈچىلەرگە: «ئەي پاجىر» (چوڭ گۇناھكار)، پېشىن نامىزىنى تەرك ئەتكەنلەرگە: «ئەي ھاسى» (زىيان تارتقۇچى)، ناماز ئەسىرنى تەرك ئەتكەنلەرگە: «ئەي ئاسىي»، ناماز شامنى تەرك ئەتكەنلەرگە: «ئەي نانكۆر»، خۇپتەن نامىزىنى تەرك ئەتكۈچىگە: «ئەي يۇقاتقۇچى» دەپ خىتاب قىلىدۇ. -دېگەن.

بەش ۋاقىت نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئادا قىلىشتىمۇ ئەستايىدىل بولۇپ، ئۇلارنى ئادا قىلىشقا ھۇرۇنلۇق قىلماسلىق كېرەك. بۇ سۈننەتلەر ئۇ ۋاقىتنىڭ نامىزىنى تاماملىغۇچى ماھىيەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن بىۋاسىت تەتبىق قىلىنغان. بۇ ھەقتىكى رىۋايەتلەردىن بىرسى:

«ناماز بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتى دۇنيا ۋە دۇنيادىكى جىمى نەرسىلەردىن ياخشىدۇر.» (مۇسلىم، «سالاتىل مۇساپىرىين» 96)

«پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز پېشىننىڭ پەرزىدىن ئىلگىرى تۆت، پەرزىدىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇغان.» (تىرمىزى، جۇمە، 66)

«ناماز ئەسىردىن ئىلگىرى تۆت رەكئەت سۈننەت ئوقۇغان ئادەمگە ئاللاھ مەرھەمەت قىلسۇن.» (تىرمىزى، سالات)

«ناماز شامدىن كېيىن ئىككى رەكئەت سۈننەت ئوقۇشقا ئالدىراڭلار، چۈنكى ئۇ ئىككى رەكئەت پەرز بىلەن بىرگە يۇقىرىغا كۆتۈرۈلىدۇ.» (رەزىن)

ناماز خۇپتەننىڭ ئالدىنقى سۈننىتى:

«ھەر ئەزان ۋە قامەت ئارىسىدا ناماز بار.» (بۇخارى، ئەزان، 16) دېگەن ھەدىسكە تايىنىپ ئېلىنغان. خۇپتەننىڭ ئاخىرقى ئىككى رەكئەت سۈننىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتى بويىچە ئوقۇغان سۈننەتلىرىدىن بىرى بولۇپ ئىپادىلەنگەن.

نامازنىڭ ئەڭ مۇھىم تەلەپلىرىدىن بىرسى ئۇنىڭ ۋاقتىدا ئوقۇلىشىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن قاچانلا :

ـ ئەمەللەرنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىكى قايسى؟ ـ دەپ سورالغاندا:

ـ ۋاقتىدا ئوقۇلغان ناماز. ـ دەپ جاۋاب بەرگەن. (بۇخارى، مەۋاقىتۇسسالات، 5)

بۇ يەردە دېيىلمەكچى بولغان سۆز نامازنىڭ باشقا نامازلارغىچە بولغان ئارىلىقتىكى ۋاقتىدۇر. ئەمما ئەۋزەل بولغىنى ۋاقتى كىرگەن ھامان نامازنى ئادا قىلىشتۇر. ھەدىس-شەرىپلەردە:

«ناماز ۋاقتى كىرىشى بىلەن نامازنى دەرھال ئوقۇغۇچىلاردىن ئاللاھتائالا رازى بولىدۇ. ۋاقتىنىڭ ئاخىرىدا ئوقۇغۇچىلارنى ئەپۇ قىلىدۇ.» (جەمئۇل فەۋائىد، 163) دېيىلگەن.



بەش ۋاقىت نامازنىڭ سىرتىدا پەرز بولغان بىر ناماز بار بولۇپ، بۇ جۈمە نامىزىدۇر. بۇ نامازنىڭ تەبىرى ئۇزۇن بولۇش بىلەن بىرلىكتە ئەھمىيىتى ھەققىدە شۇ ئايىتى-كەرىمە كۇپايە قىلىدۇ:

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا إِذَا نُودِي لِلصَّلَاةِ مِن يَوْمِ الْجُمُعَةِ فَاسْعَوْا إِلَى ذِكْرِ اللهِ
وَذَرُوا الْبَيْعَ ذَلِكُمْ خَيْرٌ لَّكُمْ إِن كُنتُمْ تَعْلَمُونَ

**«ئى مۆمىنلەر! جۈمە كۈنى جۈمە نامىزىغا ئەزان ئېيتىلسا، ئاللاھنى ياد ئېتىشكە (يەنى جۈمە خۇتبىسىنى ئاڭلاشقا ۋە جۈمە نامىزىنى ئادا قىلىشقا) ئالدىراپ بېرىڭلار، ئىلىم-سېتىمنى قويۇپ تۇرۇڭلار، ئەگەر بىلسەڭلار بۇ سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر.»** (جۇمۇئە سۈرىسى، 9-ئايەت)

## نەپلە نامازلار

ئاللاھتائالا بىر قۇدسى ھەدىسىدە:

«كىم مېنىڭ ۋەلى بەندەمگە دۈشمەنلىك قىلسا، مەن ئۇنىڭغا ئۇرۇش ئاچىمەن، بەندەمنى ماڭا يېقىنلاشتۇرغان ئەمەللەر ئىچىدە ياخشى كۆرىدىغىنىم ئۇنىڭغا پەرز قىلغان ئەمرلەرنى ئادا قىلىشىدۇر. بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە بەندەم ماڭا نەپلە ئىبادەتلەر بىلەن يېقىنلىشىشقا داۋام قىلىدۇ. نەتىجىدە مۇھەببىتىمگە نائىل بولىدۇ. ئۇنى ياخشى كۆرگەن ۋاقتىمدا مەن ئۇنىڭ ئىشىتىدىغان قۇلىقى، كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى، ماڭىدىغان ئايىغى، سۆزلەيدىغان تىلى بولىمەن. مەندىن بىر نەرسە تەلەپ قىلسا، ئۇنى بېرىمەن. مەندىن پانالىق تەلەپ قىلسا، ئۇنى ھىمايە قىلىمەن. مەن قىلىدىغان بىر ئىشتا مۆمىن بەندەمنىڭ روھىنى قەبزى قىلىشقا تەرەددۇت قىلغىنىمدەك، ھەر قانداق بىر تەرەددۇتكە چۈشمىدىم، ئۇ ئۆلۈمنى ياخشى كۆرمەيدۇ، مەنمۇ ئۇنىڭ ياخشى كۆرمىگەن نەرسىسىنى ياخشى كۆرمەيمەن.» دېگەن. (بۇخارى، رىقاق، 38)

سالىھ مۆمىنلەر پەرزلەرگە قوشۇمچە قىلىپ سەپەرگە چىققان، قورققان، بىر ھاجىتى بولغان، كېچە ۋە سەھەر ۋاقىتلىرىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىگە رىئايە قىلىپ ناماز ئوقۇيدۇ. ئۇلار:

سِيمَاهُمْ فِي وُجُوهِهِم مِّنْ أَثَرِ السُّجُودِ

**«سىماسى ۋە يۈزىدە سەجدە ئىزلىرى باردۇر.»** (فەتىھ سۈرىسى، 29-ئايەت) دەپ سۈپەتلەندۈرۈلگەن كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا بولىدۇ.

ناماز ئۇلار ئۈچۈن تويمايدىغان ھاياجان، نەپلە ئىبادەتلەر بۇ تويمايدىغان ھاياجاننىڭ داۋامىدۇر. بولۇپمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھېچ بىر گۇناھى بولماي تۇرۇپ، كېچىلىرى پۇتلىرى ئىششىپ كەتكۈچە ناماز ئوقۇغان. بۇ سەۋەپتىن پەرز ناماز نەپلە نامازلارغا، نەپلە نامازلار پەرز نامازلارغا تۇسالغۇ بولمايدۇ. ئەكسىچە نەپلە نامازلار پەرز نامازلارنى تولۇقلايدۇ. مۇھىمى ھەممىسىنى ئۆز جايىدا ئادا قىلىشقا غەيرەت قىلىشتۇر. ھەدىسلەردە:

«بەندىنىڭ قىيامەت كۈنىدە بىرىنچى بولۇپ ھېساب بېرىدىغان ئىشى نامازدۇر. ئەگەر نامىزى توغرا بولسا شۈبھىسىز ئۇ بەندە قۇتۇلغان ۋە مۇۋەپپىقىيەتكە ئېرىشكەن بولىدۇ. ئەگەر نامىزى كەم ياكى ئوقۇلمىغان بولسا، ئۇ ئىنسان مەغلۇپ ۋە زىيان تارتقان بولىدۇ. پەرز نامازدا بىر كەمچىلىك كۆرۈلسە، ئاللاھتائالا:

«قارالىڭلار، بەندەمنىڭ نەپلە ئىبادەتلىرىدىن پەرزدىكى كېمىنى تولدۇرىدىغان بىر نەرسىسى بارمۇ؟» دەپ سورايدۇ. باشقا ئەمەللەرنىڭ ئەھۋالىمۇ مۇشۇنداق بولىدۇ.» (تىرمىزى، 188ـئايەت) دېگەن.

شۇڭا، پەرزلەر كۇپايە قىلىدۇ، ئۇلارنى جايىدا قىلساق بولىدۇ دېيىش بۇيۇك غەپلەتتۇر. چۈنكى پەرزلەرنى نوقسانسىز ئادا قىلىش ۋە ئۇلارنى ئاللاھنىڭ نەزىرىدە قوبۇل بولىدىغان لايىق شەكىلدە ئورۇنلاش مۇمكىن ئەمەس. قانچىلىك ئەستايىدىل ئوقۇساقمۇ كەمچىلىكىمىز، نوقسانلىرىمىز، مەقبۇلىيەتتىن يىراقلاشتۇرغان يەرلىرىمىز بولىدۇ. بۇ سەۋەپتىن بۇ كەمچىلىكنى تاماملاش ئۈچۈن نەپلىدىن باشقا ئامال يوقتۇر. چۈنكى ئوقۇلغان بىر پەرز ناماز تەكرار ئوقۇلالمايدىغانلىقى ئۈچۈن، پەرزلەردىكى كەمچىلىكلەرنى نەپلە ئىبادەتلەر بىلەن تولۇقلاش كېرەك. بۇنى پەرزلەرنى قىلماي نەپلە ئىبادەتلەرنى قىلىش دەپ چۈشەنسەك بولمايدۇ. پەقەت نەپلە ئىبادەتلەرنىلا قىلىپ، پەرز ئىبادەتلەرنى قىلماسلىق ياكى پەرزلەرنى قىلىپ نەپلە ئىبادەتلەرنى قىلماسلىقمۇ توغرا ئەمەستۇر. توغرا بولغىنى پەرز ئىبادەتلەرنى قىلىش بىلەن بىرگە نەپلە ئىبادەتلەرنىمۇ كۈچىمىزنىڭ يېتىشىچە قىلىشقا غەيرەت قىلىشتۇر. رەسۇلۇللاھ ۋە ئەسھابىنىڭ ھاياتىدىكى تەتبىقات بۇھەقتە يېگانە يول كۆرسەتكۈچىدۇر. قازاسى بولغان كىشىلەر پەقەت قازا نامازنىلا ئوقۇپ، نەپلە ئىبادەتلەرنى تەركېتىشىمۇ توغرا ئەمەستۇر. چۈنكى قازا نامازلار كاراھەت (ناماز ئوقۇش مەكرۇھ بولىدىغان زاۋال ۋاقىتلار)تىن باشقا ۋاقىتلاردا ئوقۇلسا بولىدۇ. تەھەججۇد نامىزى، ئىشراق، قۇشلۇق ۋە ئەۋۋابىن نامىزى قاتارلىق بىر قىسىم نەپلە نامازلار ۋاقىتلارغا مۇناسىۋەتلىك بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنى ئادا قىلىشتا يىراقنى كۆرۈش كېرەك.



رەبىئا ئىبنى كائىب ئەسلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ:

بىر كېچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا قالدىم. ئۇنىڭ تاھارەت سۈيىنى كۆتۈرۈپ، ئېھتىياجلىرىنى ھەل قىلدىم. بىر كۈنى ماڭا:

ـ تەلىۋىڭنى ئېيتقىن، نېمىنى ئارزۇ قىلساڭ، ئۇنى تەلەپ قىل! ـ دېدى. مەن:

ـ جەننەتتە سەن بىلەن بىرگە بولۇشنى تەلەپ قىلىمەن، باشقا تەلىۋىم يوق. ـ دېگەن ۋاقتىمدا:

ـ ئۇنداق بولسا ئۆزەڭ ئۈچۈن كۆپ ناماز ئوقۇش بىلەن ماڭا ياردەمچى بول! ـ دېدى. (مۇسلىم، «سالات» 226)

باشقا بىر ھەدىس-شەرىپتە:

«بەندە مەخپى سەجدىدىن ئۈستۈن بىر ئەمەل بىلەن ئاللاھقا يېقىنلىشالمايدۇ. يەنى ئۆزىنى ئاللاھقا ئەڭ يېقىنلاشتۇرىدىغان ئەمەل ئۆيىدە ئوقۇغان نەپلە نامازلىرىدۇر» دىگەن. (ئىبنى مۇبارەك)

شەقىق بەلخى: «بەش نەرسىنى ئىزدىدىم، ئۇنى بەش يەردە تاپتىم» دېگەن. بۇلار:

1. رىزقىنىڭ بەرىكىتىنى قۇشلۇق نامىزىدا،
2. قەبرە چىرىقىنى تەھەججۇد نامىزىدا،
3. مۇنكىر-نەكىر سوئاللىرىنىڭ جاۋابىنى قۇرئانى-كەرىم ئوقۇشتا،
4. سىرات كۆۋرۈكىدىن ئاسان ئۆتۈشنى روزا ۋە سەدىقىدە،
5. ئەرشنىڭ سايىسىنى يالغۇزلۇقتا ئاللاھتائالانى زىكىر قىلىشتا (ھالۋەتتە)

دېگەن.

ھەر تۈرلۈك نەپلە نامازلار بار. بۇلار ھەققىدە فىقھ كىتابلىرىدا تەپسىلى مەلۇمات بېرىلگەن. ئەھمىيىتىگە قاراپ بىر نەچچىسىنى بايان قىلساق، بۇلارغا شۇلارنى مىسال قىلالايمىز:

## چاشگاھ نامىزى

ھەدىس-شەرىپلەردە:

«بىرىڭلار ئەزالىرىنىڭ ھەر بىرسىگە سەدىقە بېرىشى كېرەكلىك بولۇپ ئويغانسا، ھەر تەسبىھ (سۇبھانەللاھ) بىر سەدىقىدۇر. ھەر تەھمىد (ئەلھەمدۇلىللاھ) بىر سەدىقىدۇر، ھەر تەھلىل (لا ئىلاھە ئىللەللاھ) بىر سەدىقىدۇر، ھەر تەكبىر (ئاللاھۇ ئەكبەر) بىر سەدىقىدۇر. مەرۇپۇ (ياخشىلىق) ئەمىر قىلىش بىر سەدىقىدۇر، مۇنكەر (گۇناھ ئىشلار) گە توسالغۇ بولۇش بىر سەدىقىدۇر. ئىككى رەكئەت چاشگاھ نامىزى ئوقۇش بۇلارنىڭ ھەممىسىگە تەڭ بولىدۇ.» دېيىلگەن. (مۇسلىم، سالاتۇل مۇسافىرىين، 81)

ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا:

«مەن ئاللاھ رەسۇلىنىڭ چاشگاھ نامىزى ئوقۇغانلىقىنى بىر قېتىم كۆردۇم، بۇنى ھاياتىم بويىچە تەرك ئەتمىدىم» دېگەن. (بۇخارى، مۇسلىم)

## ئەۋۋابىن نامىزى

ھەدىس-شەرىپتە:

«كىمكى ناماز شام بىلەن خۇپتەن ئارىسىدا ناماز ئوقۇسا، بۇ ئەۋۋابىن (ئاللاھقا قايتقانلار) نامىزى بولىدۇ» دېگەن. (ئىبنى مۇبارەك، رەقىق)

### تەھىييەتۇل مەسجىد نامىزى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:
«ئىچىڭلاردىن بىرسى مەسجىدكە كىرگەن ۋاقتىدا ئولتۇرۇشتىن ئىلگىرى ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇسۇن» دېگەن. (بۇخارى، سالات، 609)

### تەراۋىھ (تىراۋۋ) نامىزى

ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا:
ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رامىزاندا ئىبادەتكە بولغان ئىشتىياقىنى باشقا بىر ئايدا بۇنداق كۆرسەتمىگەن. رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ئىبادەتكە بولغان ئىشتىياقىنى باشقا كۈنلەردە بۇ دەرىجىدە كۆرسەتمەيتتى» دېگەن. ھەدىس-شەرىپلەردە:
«كىم رامىزان كېچىسىنى ساۋابىغا ئىشىنىپ، بۇنى قولغا كەلتۈرۈش نىيىتى بىلەن ناماز ئوقۇپ ئۆتكۈزسە، ئۆتمۈش گۇناھلىرى ئەپۇ قىلىنىدۇ» دېيىلگەن. (بۇخارى، ئىمان، 27)
رامىزاندىكى نامازنىڭ بېشىدا شۈبھىسىز تەراۋىھ نامىزى كېلىدۇ. ئەمما ئەۋزەل بولغىنى 20 رەكئەت بولۇش بىلەن بىرگە باشقا نامازلارغا ئوخشاش تەئدىل-ئەركاندىن يىراقلاشماسلىق كېرەك. بۇ نامازدىمۇ باشقا نامازلارغا ئوخشاش ئەدىبىگە رىئايەت قىلىپ، ماددى ۋە مەنىۋى غەپلەتتىن يىراق تۇرۇش لازىم.

### ئىستىخارە نامىزى

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ :
«ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە قۇرئاندىن بىر سۈرە ئۆگەتكەنگە ئوخشاش ئىستىخارىنىمۇ ئۆگەتتى» دېگەن. (بۇخارى، تەھەججۇد، 28)

### ھاجەت نامىزى

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بەندىنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەت ھاجەتلىرىنى ھەل قىلىشى ئۈچۈن ئاللاھقا ناماز بىلەن ئىلتىجا قىلىشنى بايان قىلىپ:
«ھەر كىم ئاللاھتىن بىر تىلىكى بولسا ياكى ئىنسانلاردىن بىر تەلىۋى بولسا ئالدى بىلەن تاھارەت ئالسۇن ۋە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇپ، ئاللاھقا ھەمدۇ-سانا ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئوقۇپ شۇ دۇئانى ئوقۇسۇن:
«ھەلىم ۋە كەرىم بولغان ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. ئەرشىنىڭ رەببى بولغان ئاللاھقا تەسبىھ ئېيتىمەن، ھەمدۇ-سانالار ئالەملەرنىڭ رەببى بولغان ئاللاھقا مەخسۇستۇر. ئاللاھىم! رەھمىتىڭگە سەۋەپ بولىدىغان ئىشلارنى، مۇتلەق ئەپۇيىڭنى (ياخشىلىقنىڭ ئەڭ يۇقىرىسىغا ئېرىشتۈرۈشۈڭنى)، ھەر تۈرلۈك گۇناھلاردىن يىراق قىلىشىڭنى تەلەپ

قىلىمەن. ئەپۇ قىلمىغان ھېچ بىر گۇناھ، خۇشاللىقتا ئېرىشتۈرمىگەن تەقدىر ۋە سىنىڭ رىزايىڭغا مۇۋاپىق بولۇپ ھەل بولمىغان بىر ھاجەت قويمىغىن! ئەي مەرھەمەتلىكلەرنىڭ ئەڭ مەرھەمەتلىكى بولغان ئاللاھىم!..» (تىرمىزى، ۋىتىر، 17) دېگەن.

### تەھەججۇد نامىزى

ئاللاھ نەزىرىدە ھەر ۋاقىتنىڭ ئايرىم ئەھمىيىتى بار. بەزى ۋاقىتلار باشقا ۋاقىتلارغا قارىغاندا تېخىمۇ قىممەتلىك بولۇپ، بۇ ۋاقىتلارنىڭ قىممىتىنى بىلىش تېخىمۇ مۇھىم. بۇ قىممەتلىك ۋاقىتلاردىن بىرسى ئايەت-كەرىمە ۋە ھەدىس- شەرىپلەردە بايان قىلىنغان كېچە ۋاقىتلىرىدۇر.

ئاللاھنىڭ كېچىگە بەرگەن ئەھمىيىتى ۋە ئۇنىڭدىكى ھېكمەت ناھايىتى بۈيۈكتۇر. بۇ ھەقتە رەببىمىز:

وَاللَّيْلِ وَمَا وَسَقَ

**«كېچە ۋە ئۇنىڭ قاراڭغۇلۇقى باسقان نەرسىلەر بىلەن...»** (ئىنشىقاق سۈرىسى، 17-ئايەت)

وَاللَّيْلِ إِذَا سَجَى

**«قاراڭغۇلۇقى (ئەتراپنى قاپلىغان) چاغدىكى كېچە بىلەن قەسەمكى، ...»** (زۇھا سۈرىسى، 2-ئايەت) دېگەن ئايەت بىلەن قەسەم قىلىشىدىكى سىر كۆڭۈلىمىزگە كۆپلىگەن ھەقىقەتلەرنى ھېس قىلدۇرۇش ئۈچۈن ئېچىلغان ئىلاھى بىر دېرىزىدۇر.

كېچە تاتلىق ئۇيقۇ، يۇمشاق ياتاقلارنى پەقەت ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن تەرك ئېتىپ، ئىلاھى ھۇزۇرغا يالغۇز مۇھەببەت بىلەن باش قۇيۇش زامانىدۇر. كېچىدە ھەر قانداق بىر زۆرۈرىيەت بولماي تۇرۇپ ئوقۇلغان نامازلارنىڭ ئاللاھقا يېقىنلىق جەھەتتىن ئەھمىيىتى ناھايىتى بۈيۈكتۇر. بۇ جەھەتتىن كۆڭۈلدە ئىلاھى سۆيگۈ ۋە مۇھەببەتنىڭ تەسىرى قانچىلىك كۈچلۈك بولسا، كېچە نامىزىغا رىئايە قىلىش شۇ دەرىجىدە كۈچلۈك بولىدۇ. كېچە نامىزى يار بىلەن تېپىشىپ دەرتلىشىش ماھىيىتىنى ئىپادىلەيدۇ. ھەممە ئادەم ئۇخلىغان چاغدا ئويغاق بولۇش، ئاللاھنىڭ رەھمەت ئىقلىمىغا كىرىش، مۇھەببەت ۋە مەرھەمەت مەجلىسىگە قېتىلىش دېگەنلىك بولىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىلىرى پۇتلىرى ئىششىپ كەتكۈچە ناماز ئوقۇيتتى. ئۇنىڭدىن:

ـ يا رەسۇلۇللاھ ئاللاھتائالا فەتىھ سۈرىسىدە سىنى پۈتۈنلەي ئەپۇ قىلغانلىقىنى بىلدۈرگەن تۇرسىمۇ، نىمىشقا ئۆزىڭىزنى بۇنداق ئۇپرىتىسىز؟ـ دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«شۈكۈر قىلغۇچى بىر بەندە بولمامدىمەن؟» دەپ جاۋاب بەرگەن. (بۇخارى، تەھەججۇد، 6)

«پەرزلەردىن كېيىن ئەڭ پەزىلەتلىك ناماز كېچە تۇرۇپ ئوقۇلغان نامازدۇر» (مۇسلىم، سىيام، 200ـ203)

«كېچىدە ئوقۇلغان ئىككى رەكئەتلىك ناماز ئىنسان ئوغلى ئۈچۈن دۇنيا ۋە دۇنيادا بولغان ھەممە نەرسىدىن ياخشىدۇر. ئۈممىتىمگە ئېغىر كەلمىگەن بولسا، كېچە نامىزىنى پەرز قىلاتتىم» (فەزائىلى ئەئمال، 257)

«كېچىدە شۇنداق بىر ۋاقىت باركى، ئۇ ۋاقىتنى تېپىۋېلىپ ئاللاھتىن ياخشى بىر نەرسە تىلىگەن مۇسۇلمانغا ئاللاھ خالىسا بېرىدۇ» (تىرمىزى، ۋىتىر، 16)

«ئەگەر كىشى كېچىدە ئويغىنىپ، ئايالىنىمۇ ئويغىتىپ بىرلىكتە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇسا، ئاللاھ ھەر ئىككىلىسىنى ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلغۇچىلار قاتارىغا يازىدۇ» (ئەبۇ داۋۇد، تاتاۋۋۇ، 18)

«كېچىلىكتە ناماز ئوقۇشنى تاشلاپ قويماڭلار، چۈنكى بۇ سىلەردىن ئىلگىرىكى سالىھ كىشىلەرنىڭ ئادىتى ئىدى. كېچىدە ئىبادەت قىلىش، گۇناھلارغا كاپپارەت بولۇپ، ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدۇ، بەدەننى كېسەل ۋە گۇناھلاردىن يىراق قىلىدۇ» (تىرمىزى)

«كېچىدە ناماز ئوقۇغۇچى ئايالىنى ئويغاتسا ياكى ئويغۇتۇش ئۈچۈن يۈزىگە سۇ سەپكەن كىشىگە ئاللاھ مەرھەمەت قىلسۇن، كېچە نامىزىنى ئوقۇغان، يولدىشىنى ئويغاتقان، ئويغانمىغان ۋاقتىدا يۈزىگە سۇ سېپىپ ئويغاتقان ئايالغىمۇ ئاللاھ مەرھەمەت قىلسۇن» (ئەبۇ داۋۇد، ۋىتىر، 13)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇ زەردىن:

ـ بىر سەپەرگە چىقىشنى ئارزۇ قىلساڭ، سەپەر ئۈچۈن تەييارلىق قىلامسەن؟ ـ دەپ سورىغاندا ئەبۇ زەر:

ـ تەييارلىق قىلىمەن، يا رەسۇلۇللاھ! ـ دەپ جاۋاب بەرگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

ـ ئۇنداق بولسا، قىيامەت سەپىرى قانداق بولىدۇ؟ مېنى تىڭشا، ئۇ كۈنى ساڭا پايدىسى تېگىدىغان نەرسىنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ ـ دەپ سورىغاندا ئەبۇ زەر:

ـ ئېيتىپ بەرگىن يا رەسۇلۇللاھ! ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن!

كائىناتنىڭ پەخرى:

- يېڭىدىن تىرىلىدىغان كۈن ئۈچۈن ئىسسىق بىر كۈندە روزا تۇتقىن، قەبرە يالغۇزلۇقى ئۈچۈن كېچە قاراڭغۇلۇقىدا ناماز ئوقۇغىن، قىيامەتنىڭ بۈيۈك ھادىسىلىرى ئۈچۈن بىر قېتىم ھەج قىل ۋە موھتاجلارغا بىر سەدىقە بەر، ھەقلىق يەرگە بىر سۆز ئېيت، ياكى يامان بىر گەپنى قىلىشتىن تىلىڭنى يىراق تۇت! ـ دېگەن. (ئىبنى ئەبىد دۇنيا، كىتابۇت تەھەججۇد)

باشقا بىر ھەدىس-شەرىپتە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا خىتاب قىلىپ:

«يا ئەبۇ ھۇرەيرە! ئەگەر ھاياتتا بولغان، ئۆلگەندىن كېيىن مازاردا ۋە يېڭىدىن تىرىلگەندە ئاللاھنىڭ رەھمىتىنىڭ سېنىڭ بىلەن بىرلىكتە بولۇشىنى خالىساڭ، كېچىدە **ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ئورنۇڭدىن تۇرۇپ ناماز ئوقۇغىن.** يا ئەبۇ ھۇرەيرە! ئۆيىنىڭ بۇرجەكلىرىدە ناماز ئوقۇساڭ، ئۆيىنىڭ يورۇقلۇقى ئاسماندىكى يۇلتۇزغا ئوخشاش دۇنيا خەلقى ئىچىدىمۇ يۇلتۇزدەك بولىدۇ» دېگەن. (ئىھيائۇل ئۇلۇمىددىن، 1-جىلد، 1032)

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كۆرگەن بىر چۈشنى ھەدىسى ھەزرىتى ھافسە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ۋاستىسى بىلەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە يەتكۈزگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«ئابدۇللاھ نېمە دېگەن ياخشى ئادەم، مۇمكىن بولسا كېچە نامىزىنى ئوقۇسا» دېگەن. بۇنى ئاڭلىغان ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇ كۈندىن باشلاپ كېچە نامىزىنى قەتئى تەرك قىلمىغان. (بۇخارى، تەھەججۇد، 2)

ھەدىس-شەرىپتە:

جىبرىئىل كەلدى ۋە مۇنداق دېدى: «شۈبھىسىزكى، مۆمىننىڭ شەرىپى (قىممىتى) تەھەججۇد نامىزى ئوقۇشتا.» (ھاكىم، مۇستەدرەك. 1-جىلد، 360)

ئاللاھتائالا خوش بولىدىغان بەندىلىرىدىن بىرى سوغۇق بىر كېچىدە يۇمشاق ۋە ئىسسىق يوتقاننى ئارتىپ يانتقاندا بۇ راھىتىدىن ۋاز كېچىپ، ئورنىدىن تۇرۇپ تەھەججۇد ئوقۇغان كىشىدۇر. ئاللاھتائالا بۇ بەندىدىن رازى بولىدۇ ۋە پەرىشتىلىرىگە:

- بۇ بەندەمنى كېچە ۋاقتىدا ناماز ئوقۇشقا مەجبۇر قىلغان نەرسە نېمە؟ - دەپ سورايدۇ. پەرىشتىلەر:

- سىنىڭ لۇتۇپ، كەرىمىڭگە نائىل بولۇش ئارزۇسى ۋە ئازابىڭدىن قورققانلىقىدۇر

ـ دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئاللاھتائالا:

- ئۇنداق بولسا مەندىن نېمە تەلەپ قىلسا، ئۇنى بېرىمەن. نېمىدىن قورقسا، ئۇ نەرسىدىن خاتىرجەم قىلىمەن. - دەيدۇ. (فەزائىلى ئەئمال، 299)

ئايەت-كەرىمدە بەندىنىڭ رەببىدىن غاپىل بولماسلىقى ۋە كېچە نامىزىغا تەشۋىق قىلىدىغان بايانلار بار:

وَمِنَ اللَّيْلِ فَسَبِّحْهُ وَأَدْبَارَ السُّجُودِ

**«كېچىدە ۋە سەجدىدىن كېيىن ئۇنىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن.»** (قاپ سۈرىسى، 40ـ ئايەت)

وَمِنَ اللَّيْلِ فَسَبِّحْهُ وَإِدْبَارَ النُّجُومِ

**«كېچىدىمۇ، يۇلتۇزلار پاتقاندىن كېيىنمۇ ئۇنىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن.»** (تۇر سۈرىسى، 49ـ ئايەت)

وَالَّذِينَ يَبِيتُونَ لِرَبِّهِمْ سُجَّداً وَقِيَاماً

**«ئۇلار كېچىلەرنى پەرۋەردىگارىغا سەجدە قىلىش ۋە قىيامدا تۇرۇش بىلەن (يەنى ناماز ئوقۇش بىلەن) ئۆتكۈزىدۇ.»** (فۇرقان سۈرىسى، 64ـ ئايەت)

ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە ئىلاھى ئازابتىن ساقلىنىپ، جەننەتكە مۇيەسسەر بولىدىغانلارنىڭ سۈپەتلىرىنى ئېيتىپ:

كَانُوا قَلِيلاً مِّنَ اللَّيْلِ مَا يَهْجَعُونَ وَبِالْأَسْحَارِ هُمْ يَسْتَغْفِرُونَ

**«ئۇلار كېچىسى ئاز ئۇخلايتتى. ئۇلار سەھەرلەردە (پەرۋەردىگارىدىن) مەغپىرەت تىلەيتتى.»** (زارىيات سۈرىسى، 17ـ18) دېگەن.

بۇنىڭغا قوشۇپ، رەببىمىز ئىنكارچىلارغا قارشى مۆمىنلەرنىڭ ئۈستۈنلۈكىنى ئىپادىلەش جەھەتتە سېلىشتۇرما قىلىپ، مۆمىنلەر ئارىسىدا كېچىدە ناماز ئوقۇغۇچىلارنى مىسال قىلغان. بىلگەنلەر بىلەن بىلمىگەنلەرنى تۈرلەرگە ئايرىپ:

أَمَّنْ هُوَ قَانِتٌ آنَاء اللَّيْلِ سَاجِداً وَقَائِماً يَحْذَرُ الْآخِرَةَ وَيَرْجُو رَحْمَةَ رَبِّهِ قُلْ هَلْ يَسْتَوِي الَّذِينَ يَعْلَمُونَ وَالَّذِينَ لَا يَعْلَمُونَ إِنَّمَا يَتَذَكَّرُ أُوْلُوا الْأَلْبَابِ

«**شەيتانغا (ۋە بۇتلارغا) چوقۇنۇشتىن يىراق بولغانلارغا، ئاللاھقا (ۋە ئۇنىڭ ئىبادىتىگە) قايتقانلارغا (جەننەت بىلەن) خوش خەۋەر بېرىلىدۇ، سۆزگە قۇلاق سېلىپ ئۇنىڭ ياخشىسىغا ئەگىشىدىغانلارغا (يەنى تەقۋادار بەندىلىرىمگە) خوش خەۋەر بەرگىن، ئەنە شۇلار ئاللاھ ھىدايەت قىلغان كىشىلەردۇر، ئەنە شۇلار (ساغلام) ئەقىل ئىگىلىرىدۇر»** (زۇمەر سۈرىسى، 9ـ ئايەت) دېگەن. مۆمىنلەرنىڭ ئىچىدە كېچە ناماز ئوقۇغۇچىلارنى بۇ شەكىلدە تەقدىرلەپ،

ئاللاھتائالا كېچە نامىزى ۋە زىكرى ھەققىدە كۆپلىگەن تەۋسىيىسى بىلەن ئۇنىڭغا سەل قاراپ غاپىل بولغانلارنى مۇنداق ئاگاھلاندۇرغان :

وَمِنَ اللَّيْلِ فَاسْجُدْ لَهُ وَسَبِّحْهُ لَيْلاً طَوِيلاً إِنَّ هَؤُلَاء يُحِبُّونَ الْعَاجِلَةَ وَيَذَرُونَ وَرَاءهُمْ يَوْماً ثَقِيلاً

**«كېچىنىڭ ئاز قىسمىدا ئۇنىڭغا سەجدە قىل، كۆپ قىسمىدا ئۇنىڭغا تەسبىھ ئېيت. شۇبھىسىزكى، بۇلار (يەنى مۇشرىكلار) دۇنيانى (ئاخىرەتتىن) ئارتۇق بىلىدۇ، كەلگۈسىدىكى قىيىن بىر كۈنگە (يەنى قىيامەتكە) سەل قارايدۇ.»** (ئىنسان سۈرىسى، 26ـ27)

كېچە ئىبادىتى ھەققىدە كېچىنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىك قىسمى كېچىنىڭ ئىككىنچى يېرىمىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«كېچىنىڭ قايسى ۋاقتىدا ئىبادەتلەرنىڭ قوبۇل بولۇش ئېھتىمالى ئارتۇق؟» دەپ سورىغانلارغا:

«كېچىنىڭ ئىككىنچى يېرىمىدا قىلىنغان ئىبادەتلەر» دەپ جاۋاب بەرگەن. (ئەبۇ داۋۇد)

كېچىدىن پايدىلىنىش ئاسان بولمىغانلىقى ئۈچۈن بەزى جەھەتلەرگە دىققەت قىلىش كېرەك. كېچە ئىبادىتىنى قىلىشتا كۈچلۈك ئىشتىياق بولۇش بىلەن بىرلىكتە ئاخشام تاماقنى ئاز يېيىش ۋە بالدۇر يېتىش كېرەك. ھەدىس-شەرىپلەردە:

«پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇپتەندىن ئىلگىرى ئۇخلاشنى ۋە خۇپتەندىن كېيىن پاراڭلىشىپ سۆھبەت قىلىشنى چەكلەيتتى» دېيىلگەن. (بۇخارى، مەۋاكىتۇس سالات، 23)

بالدۇر يېتىش-ياتماسلىقنىڭ سىرتىدا پەقەت ئاللاھ يولىدا خىزمەت ۋە كېچىدىن پايدىلىنىشقا توسالغۇ بولمايدىغان ھالەتتىكى ئۇرۇنلۇق سەۋەبلەرگە رۇخسەت قىلىنغان. ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ:

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇسۇلمانلارغا مۇناسىۋەتلىك بىر ئىش ھەققىدە ئەبۇ بەكرى بىلەن تاڭ ئاتقۇچە سۆھبەتلىشەتتى، مەنمۇ ئۇلار بىلەن بىللە بولاتتىم» دېگەن. (تىرمىزى)

بۇ ئىنچىكىلىك كېچە نامىزىغا تۇرۇشتىكى تەسلىكنى ھەل قىلىش، ئۇيقۇ بىلەن بىرلىكتە شەيتان ئۈستىمىزگە ئاتقان غەپلەت تۈگمىلىرىنى يېشىش جەھەتتە غەيرەتلىك بولۇش ئۈچۈن ئوتتۇرىغا قويۇلغان. ھەدىس- شەرىپلەردە مۇنداق دېيىلگەن:

«بىرىڭلار ئۇخلىغان ۋاقتىدا شەيتان ئۇنىڭ گەجگىسىگە بىر چىگىش ئاتىدۇ، ھەر چىگىشتە «تېخى كېچە ئۇزۇن، بىر ئاز ئۇخلا» دەيدۇ. ئويغىنىپ ئاللاھنىڭ ئىسمىنى

ئېيتقان چاغدا چىگىشلەردىن بىرسى يېشىلىدۇ، تاھارەت ئالغان چاغدا ئىككىنچىسى يېشىلىدۇ، ناماز ئوقۇغان ۋاقتىدا چىگىشلارنىڭ ھەممىسى يېشىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن تاڭ ئاتقاندا جانلىق ۋە خۇشال كەيپىياتتا ئورنىدىن تۇرىدۇ. ئەكسىچە يەنى بۇلارنى قىلمىسا ھۇرۇن، جانسىز ۋە كۆڭلى يېرىم ئورنىدىن تۇرىدۇ.» (بۇخارى، تەھەججۇد، 12)

بىز بۇ تەۋسىيەلەردىن شۇنى كۆرۈۋالالايمىزكى، كېچە نامىزىنىڭ پەزىلىتى پەرزلەردىن كېيىن ئەڭ ئۈستۈندە تۇرىدۇ. لېكىن شۇنىڭغا دىققەت قىلىش كېرەككى، بۇ ئىبادەت بىلەن ئۆزىنى تەقۋا چاغلاپ، نائىل بولغان نېمەتلەرنى يۇقىتىپ قويماسلىق كېرەك. بۇ ھەقتە:

كېچە ئىبادەت قىلغۇچى كۆپلىگەن كىشىلەر باركى، ئۇلارغا ئۇيقۇسىزلىقتىن باشقا بىر نەرسە نېسىپ بولمايدۇ. (ئەخمەد ئىبنى ھەنبەل، مۇسنەد، 2-جىلد، 373) ھەدىسىنى داۋاملىق ئېسىمىزدە ساقلىشىمىز كېرەك.

## جامات بىلەن بىرلىكتە ناماز ئوقۇش

ناماز ھەققىدىكى مۇھىم تەۋسىيەلەردىن بىرى پەرز نامازلارنى جامائەت بىلەن بىرلىكتە ئوقۇشتۇر.

نامازنىڭ جامائەت بىلەن بىرلىكتە ئوقۇلىشى ۋاجىپ ھۆكمىدە مۇئەككەد (كۈچلۈك) سۈننەت، شىئارى ئۈممەتتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپاتىغا يېقىن ئاخىرقى كۈنلىرىدىن باشقا ۋاقىتلاردا جامائەتنى قەتئىي تەرك قىلمىغان. جامائەتنىڭ مۇھىملىقىنى كۆرسىتىدىغان شۇ ھەدىس دىققەتكە سازاۋەردۇر:

ئەما بىر ساھابى بولغان ئىبنى ئۇممى مەكتۇم جامائەتكە داۋام قىلىش ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رۇخسەت ئېلىش ئۈچۈن:

ـ ئەي ئاللاھنىڭ رەسۇلى! مېنىڭ ئەھۋالىمنى بىلىسەن، ئۆيۈم بىلەن مەسجىد ئارىسىدا دەرەخ ۋە خورمىزارلىقلار بار. ھەر ۋاقىت يول باشلىغۇچى تاپالمايمەن. ـ دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

ـ ئەزاننى ئاڭلامسەن؟ ـ دەپ سورىغان. ئىبنى ئۇممى مەكتۇم:

ـ ھەئە، ئاڭلايمەن. ـ دېگەندە، پەيغەمبىرىمىز:

ـ ئۇنداق بولسا، ئۆمىلەپ بولسىمۇ جامائەتكە كەلگىن. ـ دېگەن. (ئىبراھىم جانان، كۇتۇبى سىتتە، 8-جىلد، 256)

بىر باشقا ھەدىس-شەرىپتە قاراڭغۇلۇقتا مەسجىدكە كەلگۈچىلەرنىڭ ھەر قانداق بىر سايىۋەنلىك بولمايدىغان مەھشەر كۈنىدە ئەرشنىڭ سايىسىدا سايىدايدىغانلىقى بايان قىلىنغان. (ئىبنى ماجە)

جامائەت بىلەن مۇناسىۋەتلىك ھەدىس-شەرىپلەردىن بەزىلىرى:

«جامائەت بىلەن ئوقۇلغان ناماز يالغۇز ئوقۇلغان نامازدىن 27 ھەسسە ئۈستۈندۇر.» (بۇخارى، ئەزان، 309)

«ئىككى كىشى بىلەن ئوقۇلغان ناماز يالغۇز ئوقۇلغان نامازدىن، ئۈچ كىشى بىلەن ئوقۇلغان ناماز ئىككى كىشى بىلەن ئوقۇلغان نامازدىن ئۈستۈندۇر. تېخىمۇ كوپ بولسا، ئاللاھتائالاغا تېخىمۇ سۆيۈملۈك بولىدۇ.» (ئەبۇ داۋۇد، نەسائى، ئىمامەت، 45)

«خۇپتەننى جامائەت بىلەن ئوقۇغان كېچىنىڭ يېرىمىنى، ناماز بامداتنى جامائەت بىلەن ئوقۇغان پۈتۈن كېچىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزگەن بولىدۇ» (مۇسلىم، مەساجىد، 2609)

«كىم بۇ بەش ۋاقىت نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشقا داۋام قىلسا، سىرات كۆۋرۈكىنى چاقماقتەك ئۆتكۈچىلەرنىڭ بېشىدا بولىدۇ. يەنە ئاللاھ ئۇنى تابىئۇننىڭ تۇنجى كىشىلىرى ئىچىدە تىرىلدۈرىدۇ. ھەر كۈنى ھەر كېچە جامائەتكە داۋام قىلغان كىشى ئاللاھ يولىدا ئۆلتۈرۈلگەن مىلڭ شېھىدكە ئوخشاش ساۋاب ئالىدۇ.» (جەمئۇل فەۋائىد، 1-جىلد، 246)

«سەپلىرىڭلارنى تۈز تۇتۇڭلار، چۈنكى سەپنىڭ تۈزلىكى نامازنىڭ كامىل بولىشىنىڭ شەرتلىرىدىندۇر.» (ئەبۇ داۋۇد، سالات، 93)

«جامائەت بىلەن ئوقۇلغان ناماز مۆمىنلەرنىڭ ئىمانىنى كۈچلەندۈرىدۇ، ئىسلام جەمئىيىتىنىڭ ئەينىكى بولىدۇ، جامائەتكە بېرىش بىلەن ئىمان جامائىتى مۇھاپىزەت قىلىنىدۇ.»

«ئۆيىدە تاھارەت ئېلىپ مەسجىدكە ناماز ئوقۇغىلى بارغان كىشى ئۆيىدە ئىھرام باغلاپ، ھەجگە بارغان كىشىدەك بولىدۇ.» (فەزائىل ئەئمال، 275)

«ئۇ كىشىنىڭ مەسجىدكە بارغۇچە ئالغان ھەر قەدىمگە بىر ساۋاب بېرىلىدۇ ۋە بىر گۇناھى ئەپۇ قىلىنىدۇ.»

«كىم تۇنجى تەكبىرگە يېتىشىپ، 40 كۈن جامائەت بىلەن بىللە ناماز ئوقۇسا، ئۇنىڭغا ئىككى بارائەت بېرىلىدۇ: بىرسى جەھەننەمدىن قۇتۇلۇش، يەنە بىرى مۇناپىقلىقتىن يىراق بولۇش.» (مۇسلىم، تىرمىزى)

قىيامەت كۈنى ئاللاھتائالا:

- مېنىڭ قوشنىلىرىم قەيەردە؟ - دەپ سورايدۇ. پەرىشتىلەر:
- سېنىڭ قوشنىلىرىڭ كىملەردۇر يارەببى؟ - دېگەندە، ئاللاھتائالا:
- مەسجىدلەردە داۋاملىق جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇغانلار. - دەپ جاۋاب بېرىدۇ.

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

«مەسجىد ھەر مۇتتەقىنىڭ ئۆيىدۇر، ئۆيى مەسجىد بولغان ئادەمگە ئاللاھ راھەتلىكنى، رەھمىتىنى، سىرات كۆۋرۈكىدىن ئۆتۈپ، جەننەتكە ۋە ئاللاھنىڭ رىزاسىغا ئېرىشىدىغانلىقىنى كاپالەت قىلغان.» (تەبەرانى)

جامائەتكە داۋام قىلىش ناھايىتى مۇھىم. بۇ ھەقتىكى ھەدىس-شەرىپلەردە جىددى ئاگاھلاندۇرۇش قىلىش بىلەن بىرلىكتە يەنە تەرك قىلىشتىكى زىيانلىرىمۇ بايان قىلىنغان. ھەدىس-شەرىپلەردىن بىرسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

ـ ئەزان ئاۋازىنى ئاڭلاپ، ئۆزرىسىز ھالەتتە جامائەتكە كەلمەي، تۇرۇۋاتقان يېرىدە ناماز ئوقۇغان كىشىنىڭ نامىزى قوبۇل بولمايدۇ. ـ دەپ بايان قىلغاندا، ساھابى-كىرام:

ـ ئۆزرى دېگەن نېمە يا رەسۇلۇللاھ؟ ـ دەپ سورىغاندا، ئاللاھ رەسۇلى:

ـ كېسەللىك ياكى خېيىم-خەتەر ئەندىشىسى ـ دەپ جاۋاب بەرگەن. (ئەبۇ داۋۇد، ئىبنى ماجە)

بىر باشقا ھەدىس-شەرىپتە:

«ئاللاھنىڭ نىداچىسى، يەنى مۇئەززىنىنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاپ تۇرۇپ نامازغا كەلمىگەن كىشىنىڭ ئىشى زۇلۇم، كۇپۇر، مۇناپىقلىقتۇر.» (يەنى ئۇ كىشى ئۆزىنى چوڭ زىيانغا ئۇچراتقان بولىدۇ) (ئەخمەد، تەبەرانى) دېگەن.

ناماز ۋاقتى كىرگەندە مەسجىدكە بېرىشتا ئەھۋالى ئوخشىمايدىغان بىر نەچچە كىشى بولسىمۇ، نامازنى ئۆزئارا جامائەت بولۇپ ئوقۇشى كېرەك. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«بىر كىشى يېزىدا ياكى ئېتىزلىق يېنىدا بولۇپ، جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇمىسا، ئۇنىڭغا شەيتان مۇسەللات بولىدۇ. جامائەتكە دىققەت قىلىڭلار ۋە قەتئىي جامائەتكە قېتىلىڭلار، چۈنكى بۆرە يالغۇز بولغان قوينى يەيدۇ» دېگەن. (ئەبۇ داۋۇد، ئەخمەد، نەسائى)

«خۇپتەن ۋە بامدات نامىزىنىڭ جامائەت بىلەن ئادا قىلىنىشى ئايرىم بىر خۇسۇسىيەتكە ئىگە. خۇپتەن نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇغان كىشى يېرىم كېچىگىچە ئىبادەت قىلغان، بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇغان كىشى كېچىنىڭ ھەممىسىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزگەن بولىدۇ.» (مۇسلىم)

«ئىنسانلار ئەزان ئوقۇش ۋە بىرىنچى سەپتە تۇرۇشنىڭ پەزىلىتىنى بىلگەن، بۇلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن چەك تاشلاشتىن باشقا چارە تاپالمىغان بولسا ئىدى، چوقۇم چەك تاشلاشقان بولاتتى. نامازغا بالدۇر بېرىشنىڭ پەزىلىتىنى بىلگەن بولسا ئىدى، ئارىسىدا مۇسابىقە قىلغان بولاتتى. خۇپتەن ۋە بامدات نامىزىنىڭ ساۋابىنى بىلگەن بولسا ئىدى، ئۇ يەرلەرگە ئۆمىلەپ بولسىمۇ بارغان بولاتتى.» (بۇخارى، مۇسلىم)

دېمەك، مۆمىن نامازنىڭ ھېكمىتىگە ئېرىشىش ئۈچۈن كۆڭلى نامازدا، قۇلىقى ئەزاندا بولۇشى كېرەك. نامازغا دەۋەت ئەزان بىلەن باشلىنىدىغانلىقى ئۈچۈن جامائەتكە ئىشتىرك قىلىش ئەزانغا ئىشتىراك قىلىش بىلەن باشلىنىدۇ. ئەسھابى-كىرام ئەزاننى ئاڭلىغان ۋاقتىدا دۇنيا ئىشلىرىنى توختىتىپ، دەرھال نامازغا تەييارلىناتتى. گۈرجەك تۇتقان قوللار

توختاپ، ئىخىزلارنى يۇماتتى. بولارنى مەسجىد ئۈچۈن بوشىتاتتى. ئاللاھ بىلەن بىللە بولۇش ئىشتىياقى بىلەن تولغان كۆڭۈللەر شۇ ھەدىس-شەرىپتە دېيىلگەندەك بولاتتى:

«ئەزاننى ئاڭلىغان ۋاقتىڭلاردا سىلەرمۇ مۇئەززىننىڭ ئېيتقانلىرىنى تەكرارلاڭلار. كەينىدىن دۇرۇت ئېيتىڭلار. چۈنكى ھەر كىم ماڭا بىر قېتىم دۇرۇت ئېيتسا، ئاللاھ ئۇنىڭ ئەجرى ئۈچۈن ئۇ كىشىگە رەھمەت قىلىدۇ. بۇنىڭغا ئەگىشىپ مەن ئۈچۈن ۋەسىلە تەلەپ قىلىڭلار. ئۇ ۋەسىلە جەننەتتە شۇنداق بىر دەرىجىكى، پەقەت ئاللاھنىڭ بەندىلىرىدىن بىرسىگە بېرىلىدۇ. مەن ئۇ بەندە بولۇشنى ئارزۇ قىلىمەن. كىم مېنىڭ ئۈچۈن ۋەسىلە تەلەپ قىلسا، ئۇنىڭغا شاپائىتىم ۋاجىپ بولىدۇ» دېگەن. (مۇسلىم، سالات، 11)

بۇ ھەدىسنىڭ تەلىۋىگە ئاساسەن ئوقۇش كېرەك بولغان ئەزان دۇئاسى تۆۋەندىكىلەردۇر:

اَللّٰهُمَّ رَبَّ هَذِهِ الدَّعْوَةِ التَّامَّةِ وَالصَّلاَةِ الْقَائِمَةِ آتَ مُحَمَّداً الْوَسِيلَةَ
وَالْفَضِيلَةَ وَبْعَثْهُ مَقَاماً مَحْمُوداً الَّذِي وَعَدْتَهُ

بۇ ھەدىس-شەرىپنىڭ مەنىسىدىن نېسۋە ئالماي، روھسىز مەسجىدكە بېرىپ-كېلىش بەندىنى ئەسلى مەقسەتكە يەتكۈزەلمەيدۇ. بۇ ھەقتە:

«كىشى مەسجىدكە قايسى مەقسەتتە كەلسە، شۇ مەقسەتتە نېسۋە ئالىدۇ» (ئەبۇ داۋۇد) دېگەن ھەقىقەتنى ئونۇتماسلىق كېرەك.

جامائەت مەشغۇلىيەتىنىڭ كۆپلىكىدىن تەرتىپسىزلىك ۋە قالايمىقانچىلىق بىلەن تولۇپ كەتكەن ھاياتنى ئىنتىزام ئاستىغا ئېلىپ، بەندىنى ئىنتىزامچان قىلىدۇ. بۇ ھەقتە:

ئىمامدىن ئەۋۋەل بېشىنى كۆتۈرگەن كىشىنى ئاللاھ ئۇنىڭ بېشىنى مەركەپ (ئېشەك)نىڭ بېشىغا ئايلاندۇرۇۋېتىشتىن قورقمامدۇ؟[24] (بۇخارى، مۇسلىم) دېگەن بايانى ئادەتتە تەرتىپسىز ئادەملەرنى مەلۇم بىر تەربىيە ئاستىغا ئېلىپ، ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىغا لايىق بىر ئىبادەت قىلىشقا تۈرتكە بولىدۇ. ئەكسىچە بولغاندا، جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇغاندا ئىنتىزام بولمايدۇ.

جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇش ھەققىدە ئېيتىلىدىغان ئاخىرقى سۆز: ھەر مۆمىننىڭ قەلبى مەسجىدلەردە بولۇشى كېرەك. چۈنكى قىيامەت كۈنى ھەر قانداق سايىلىق بولمايدىغان

24. ئۆلىمالارنىڭ قارىشىچە، جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇغاندا ئىمامدىن ئىلگىرى ھەرىكەت قىلغان ئادەمنىڭ بېشىنىڭ ئېشەك؛ يەنە بىر رىۋايەتتە ئىتنىڭ بېشىغا ئايلاندۇرۇۋېتىلىشى مەسىلىسى ھېسسى، يەنى مەنىۋى ئۆزگىرىشنى ئىپادىلەيدۇكى، بۇ ئەخمەقلىقنى بىلدۈرىدىغان بىر كىنايەدۇر.

ئۇ دەھشەتلىك ماكاندا ئاللاھى سايە بىلەن ئالتىپات قىلىنىدىغان يەتتە تۈرلۈك كىشىلەردىن بىرى (قەلبى مەسجىدلەردە بولغان) مۆمىنلەردۇر.

## يېگانە پاناھگاھىمىز ناماز

ئىبادەتلەرنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىكى بولغان ناماز ئاللاھقا ئالتىجا قىلىشنىڭمۇ ئەڭ پەزىلەتلىكىدۇر. بۇ جەھەتتىن ھەر قانداق بىر دەرت، مۇشكۈللۈك، مۇسىبەت، پالاكەت، بالا-قازا كەلگەن ۋاقىتتا دەرھال نامازغا تۇرۇش كېرەك. بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىدا داۋاملىق تەتبىق قىلغان سۈننەتلىرىدىن بىرىدۇر.

ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ:

«پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشكۇل بىر ئىشقا دۇچ كەلگەندە دەرھال ئۆزىنى نامازغا بېرەتتى» دېگەن. (ئەخمەد، ئەبۇ داۋۇد)

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ:

«بوران چىققان ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەرھال مەسجىدكە كىرىپ، بوران توختىغىچە سىرتقا چىقمايتتى. ئاي ۋە كۈن تۇتۇلغاندىمۇ رەسۇلۇللاھ دەرھال نامازغا تۇراتتى» دېگەن.

بۇيەردە ئاي ۋە كۈن تۇتۇلۇشنى توغرا يەكۈنلەش كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ھەزرىتى ئىبراھىم ۋاپات بولغان كۈنى كۈن تۇتۇلغان ئىدى. ئەسھاپنىڭ بەزىلىرى:

- پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ۋاپات بولغانلىقى ئۈچۈن كۈن تۇتۇلدى - دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسھابىنىڭ بۇ پىكرىگە قوشۇلماي:

- كۈن ۋە ئاي بىر ئادەمنىڭ ۋاپاتى ياكى دۇنياغا كېلىشى بىلەن تۇتۇلمايدۇ. - دېدى. (مۇسلىم، كۇسۇف، 29)

ھەزرىتى ئەبۇ بەكرىنىڭ قىزى ھەزرىتى ئەسما بىر قېتىم كۈن تۇتۇلغاندا ھەزرىتى ئائىشىگە:

- بۇ بىر ئازاب ياكى قىيامەت ئالامىتىمۇ؟ - دەپ سورىغاندا، ھەزرىتى ئائىشە:

- شۇنداق! - دەپ جاۋاب بەرگەن. ئامىر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق بىر رىۋايەتنى ئوتتۇرىغا قويغان:

كۈن تۇتۇلغان ئىدى. ئاللاھنىڭ نەبىسى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئورنىدىن تۇرۇپ قىيامغا تۇردى، قىيامدا شۇنداق ئۇزۇن تۇردىكى، بىز رۇكۇ قىلمامدىغاندۇ دەپ ئويلىدۇق. كېيىن رۇكۇ قىلىپ، رۇكۇدىمۇ ناھايىتى ئۇزۇن تۇردى، بىز سەجدىگە بارمامدىغاندۇ دەپ ئويلىدۇق، كەينىدىن سەجدىگە بېرىپ، سەجدىدىمۇ ئۇزۇن تۇردى. بىز سەجدىدىن بېشىنى كۆتۈرمەمدىكى دەپ ئويلىدۇق. كەينىدىن سەجدىدىن بېشىنى

كۆتۈرۈپ ئۇزۇن تۇردى. بىز يەنە بىر سەجدىگە بارمايدىغان ئوخشايدۇ دەپ ئويلىدۇق، كېيىندىن سەجدىگە باردى. يەنە سەجدىدە ئۇزۇن تۇردى، بىز سەجدىدىن بېشىنى كۆتۈرمەيدۇ دەپ ئويلىساق، بىر ئازدىن كېيىن سەجدىدىن بېشىنى كۆتۈردى. باشقا رەكئەتلەرنىمۇ مۇشۇنداق ئوقۇدى. سەجدىدە يىغلىدى ۋە سەجدىدىن كېيىن:

- ئەي رەببىم! مەن ئارىسىدا بولغان مۇددەتكىچە ئۇممىتىمگە ئازاب بەرمەيدىغانلىقىڭ ھەققىدە ۋەدە قىلمىدىڭمۇ؟! ئۇلار ئىستىغپارغا داۋام قىلغان مۇددەتكىچە ئازاب بەرمەيدىغانلىقىڭنى ۋەدە قىلمىدىڭمۇ؟! - دەپ يالۋۇردى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازنى تاماملىغاندىن كېيىن كۈن قايتىدىن ئېچىلىپ، ھەر تەرەپكە نۇرىنى چېچىشقا باشلىدى. (نەسائى، ئەبۇ داۋۇد)

بۇ نەبەۋى بايانلار كۆرسىتىدۇكى، كۈننىڭ تۇتۇلىشى ئادەتتىكى تەبىئەت ھادىسىلىرىدىن بىرى ئەمەستۇر. بۇ ھادىسە ئىلاھى قۇدرەتنىڭ كۈچىنى كۆرسىتىدۇ. ئەينى ۋاقىتتا ئىلاھى ئاگاھلاندۇرۇش ۋە قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرىسىدۇر. ھاۋانىڭ كۈندۈز ۋاقتىدا تۇساتتىن قارىيىشى، ئاي-كۈننىڭ ئىلاھى ئەمىر ئالدىدا ئالەملەرنىڭ رەببى بولغان ئالالاھقا قانداق بوي ئېگىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ قىيامەتتە مەيدانغا كېلىدىغان ئەھۋاللارغا ئەينەكلىك رول ئوينايدۇ. بۇنىڭدىن ئىنسانلارنىڭ ئىبرەت ئېلىپ داۋاملىق ئويغاق تۇرىشى ۋە پانى دۇنياغا ئالدانماي، ھەر نەرسىنىڭ كېلىپ كېتىدىغانلىقىنى بىلىپ، ئەبەدىي ئالەمگە تەييارلىنىپ تۇرۇش كېرەكلىكىنى ئىپادىلەيدۇ. چۈنكى كۈن تۇتۇلسا، قايتا ئېچىلماسلىقى مۇمكىن.

ئالالاھتائالانىڭ بۇ خىل ئاگاھلاندۇرۇشلىرىنى باشقا تەرەپلەردىمۇ كۆرگىلى بولىدۇ. مەسىلەن پاي (يەر تەۋرەش) يوللىرىمۇ بۇ تۈرگە كىرىدۇ. ئالالاھتائالا بەزى كىشلەرنىڭ پاي سىزىقلىرىنى ھەرىكەتلەندۈرمەي تۇرۇپمۇ ھاياتىغا خاتىمە بېرەلەيدۇ. پەقەت ئەۋۋەل بۇ پاي سىزىقلىرىنى تەقدىر قىلىپ، ئۇلارنى بەندىلىرىنىڭ ئالدىدا كۆرسىتىدۇ. مۇتلەق ئەمەلگە ئاشىدىغان ھەقىقەتنى ھەر ۋاقىت ئەسلىتىپ، ئىنسان ئوغلىنى ئاخىرەت يۇرتىغا تەييارلىق قىلىشتا غەپلەتكە چۈشۈپ قېلىشتىن ساقلاپ، ھەر ۋاقىت ئويغاق بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئەلۋەتتە، بۇ ئىلاھى ئاگاھلاندۇرۇش بۇلار بىلەنلا كۇپايە قىلمايدۇ. كەلكۈن، قاتتىق بۇران، داۋالاش مۇمكىن بولمايدىغان كېسەللىك ۋە باشقىلار. خۇددى شائىرنىڭ دېگىنىدەك:

ئەجەل كەلسە جاھانغا،
باش ئاغرىسى باھانە! ...

تەكرار ئىپادىلىسەك، ئەگەر بۇ باھانە ۋە سەۋەپلەر بولمىسا، ئىنسان ئوغلى ھەر قانداق بىر ئاگاھلاندۇرۇش بېرىلمەستىن، تۇساتتىن غاپىل بىر شەكىلدە ئۆلۈم گىرداۋىغا بېرىپ ھالاك بولاتتى. بۇ جەھەتتىن مەرھەمەت ئىگىسى بولغان ئالالاھتائالا بەندىلىرىنى

ئوتتۇرىغا چىقىدىغان ھەقىقەتكە چاقىرىپ، پۇرسەت كېتىشتىن ئىلگىرى ئاگاھلاندۇرۇپ، كۆپلىگەن تەجەللىلىرى بىلەن ئوتتۇرىغا چىقىرىدۇ.

بىر كۈندۈز ۋاقتى قاتتىق قاراڭغۇلۇق بولدى. ھەزرىتى نادىر ھەزرىتى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا بېرىپ:

ـ رەسۇلۇللاھ دەۋرىدە بۇنداق ۋەقە بولغانمۇ؟ ـ دەپ سورىدى. ھەزرىتى ئەنەس:

ـ ئاللاھ ساقلىسۇن، رەسۇلۇللاھ دەۋرىدە شامال بىر ئاز قاتتىقراق چىقسا، قىيامەت قوپىدۇ دەپ مەسجىدكە يۈگرەيتتۇق. ـ دېدى.

ناماز دۇنيادا كۆپلىگەن بالا-قازالارغا، ئاخىرەتتە جەھەننەم ئوتىغا قارشى قالقان بولىدۇ. ئاللاھتائالا:

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اسْتَعِينُواْ بِالصَّبْرِ وَالصَّلاَةِ إِنَّ اللهَ مَعَ الصَّابِرِينَ

**«ئى مۆمىنلەر! سەۋر ۋە ناماز بىلەن ئاللاھتىن ياردەم تەلەپ قىلىڭلار.»**

دېگەن. (بەقەرە سۈرىسى، 153-ئايەت)

مىسىرغا ھۆكۈمرانلىق قىلغان فىرئەۋن ئائىلىسى مەشھۇردۇر. بۇلار زالىملىقى بىلەن مەشھۇر بولغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام دەۋرىدە ئۇ ئائىلە مىسىرغا ھۆكۈمرانلىق قىلاتتى. بېشىدىكى ھۆكۈمران فىرئەۋن ئۆز چېگرىسىغا ناتونۇش ۋە گۈزەل بىر ئايال كىرىپ قالسا، دەرھال ئۇنى تۇتتۇرۇپ كېلەتتى. ئۆيلەنگەن بولسا يولدىشىنى ئۆلتۈرەتتى. ئەگەر ئەر بىر تۇغقىنى بولسا، ئۇنى تۇققىنىدىن تەلەپ قىلاتتى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام نەمرۇد ھالاك بولغاندىن كېيىن، ئۇرفادىن ئايرىلىپ، يېنىدا سارە ئانىمىز بىلەن بىرلىكتە مىسىر چېگرىسىدىن ئۆتكەندە فىرئەۋن بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقان. فىرئەۋننىڭ ئادەملىرى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىكى ئايالنىڭ كىملىكىنى سورىغان. خەلىلۇللاھ ھىيلە-شەرئى ئىشلىتىپ، «دىن قېرىندىشى» مەنىسىنى ئىپادىلەيدىغان «قېرىندىشىم» دەپ جاۋاب بەرگەن. بۇ جاۋابتىن كېيىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا چېقىلماي، ھەزرىتى سارەنى ئېلىپ سارايغا ئەكەلگەن. بۇخارىدا بايان قىلىنىشىچە:

«سارە سارايغا كىرگەندە، دەرھال تاھارەت ئېلىپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇپ، ئاللاھقا ئىلتىجا قىلغان. ئاللاھتائالا ئۇنى ساقلاپ قالغان» دېيىلگەن.

نەتىجىدە ھەزرىتى سارەنىڭ يېنىغا يېقىنلاشماقچى بولغان فىرئەۋننىڭ نەپەسى توختاپ، پالەچ بولغان. چۈنكى ئاللاھتائالا ھەزرىتى سارەنى ئۇنىڭ شەررىدىن ساقلاپ قالغان.

بۇ ئەھۋاللارغا قاراپ فىرئەۋن قاتتىق قورقۇپ كېتىپ، ھەزرىتى سارەنى قويۇپ بەرگەن. قويۇپ بېرىش بىلەن بىرگە كېنىزىكى ھاجەرنى ئۇنىڭغا ھەدىيە قىلغان. سارايدىكىلەر بۇ ۋەقەگە ھەيران قالغاندا، فىرئەۋن:

- بۇ ئايال بىر جىن. مەن بىلەن يەنە بىر ئاز بىللە قالغان بولسا، ھالاك بولغان بولاتتىم. زىيىنىدىن ساقلىنىپ قېلىش ئۈچۈن ئۇنىڭغا ھاجەرنى بەردىم. - دېگەن.

مانا بۇ ئاللاھ ئۈچۈن ئوقۇلغان ئىككى رەكئەت نامازنىڭ بۇ دۇنيادىكى پايدىسى!

بۇ سەۋەپتىن، ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر مۈشكۈللۈككە ئۇچرىغاندا، ئائىلە ئەزالىرىنى ناماز ئوقۇشقا ئەمىر قىلىپ، شۇ ئايەت-كەرىمىنى ئوقۇغان:

وَأْمُرْ أَهْلَكَ بِالصَّلَاةِ وَاصْطَبِرْ عَلَيْهَا لَا نَسْأَلُكَ رِزْقاً نَّحْنُ نَرْزُقُكَ وَالْعَاقِبَةُ لِلتَّقْوَى

**«(ئى مۇھەممەد!) ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۈممىتىڭنى) نامازغا بۇيرۇغىن، ئۆزەڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشقا چىدامىلىق بولغىن، سەندىن بىز رىزىق تەلەپ قىلمايمىز. ساڭا بىز رىزىق بېرىمىز، ياخشى ئاقىۋەت پەقەت تەقۋادارلارغا خاستۇر.»** (تاھا سۈرىسى، 132-ئايەت)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بالا-قازا ۋە قىيىنچىلىقتا قالغان ۋاقىتلىرىدا ئۈممىتىگە ناماز ئوقۇشنى ئەمىر قىلىپ، باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭمۇ مۈشكۈللۈككە يولۇققاندا نامازغا تۇرغانلىقىنى ئېيتىپ: «ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرمۇ پالاكەت ۋە مۇسىبەت ۋاقتىدا نامازغا تۇراتتى» دېگەن. (فەزائىلى ئەئمال، 249)

بەزى ۋاقىتلاردا شۇ ھەدىسنى:

«ئاللاھ بۇ ئۈممەتكە ئاجىزلارنىڭ دۇئاسى، نامازى ۋە ئىخلاسى بىلەن ياردەم قىلىدۇ» دېگەننى تەلەپپۇز قىلغان. (نەسائى، 43)

ئەللامە شارانى مۇنداق دەيدۇ:

«شۇنى بىلىش كېرەككى، ناماز ئوقۇمىغانلارنىڭ مەملىكىتىگە قانچىلىك بالا-قازا ياغسا، ناماز ئوقۇغۇچىلارنىڭ مەملىكىتىدىنمۇ بالا-قازا يىراق بولىدۇ. ھەر ئادەم «مەن نامىزىمنى ئوقۇيمەن، باشقىسى بىلەن نېمە كارىم» دېمەسلىكى كېرەك. چۈنكى بالا-قازا كەلسە، ھەممە ئادەمگە كېلىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن:

-ئارىمىزدا سالىھ كىشىلەر بولسىمۇ ھالاك بولامدۇق؟- دەپ سورالغاندا، كائىناتنىڭ پەخرى :

ـ ھەئە، گۇناھلار كۆپىيىپ ئۇستىمىزگە كەلسە. ـ (مۇسلىم، فىتەن، 1) دەپ جاۋاب بەرگەن. شۇڭا مۆمىن كۈچى يەتكەن مىقداردا ئەمرى بىلمەئرۇپ ۋە نەھى ئەنىل مۇنكەر خىزمىتىنى قىلىشى كېرەك.

ئىلاھى ئاگاھلاندۇرۇش ياكى مۇسىبەتكە سەۋەپ بولىدىغان غاپىل ئىشلارنى قىلغاندا، مۇرىمىزدىكى ئېغىر مەسئۇلىيەتنى يېنىكلىتىپ، ئىلاھى لۇتۇفقا مۇيەسسەر بولۇشنىڭ يېگانە يولىمۇ نامازغا ئەھمىيەت بېرىشتۇر. قاتتىق پۇشايمانلىق ئىچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنىڭ بىلەن ناماز ئوقۇغان گۇناھكار كىشىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«ئاللاھ سېنىڭ گۇناھلىرىڭنى ئەپۇ قىلدى» دېگەن. (مۇسلىم، ئەبۇ داۋۇد، بۇخارى)

## توغرا ناماز ئوقۇش

قۇرئانى-كەرىمدە ئاللاھنىڭ ناماز بىلەن مۇناسىۋەتلىك بايان قىلغان ئەمرلىرى «ناماز ئوقۇ» مەنىسىدە بولماستىن «نامازنى توغرا ئوقۇ» دېگەن مەنىدە.

توغرا ئوقۇلغان ناماز مۆمىننى نەپسانى ھېس-تۇيغۇلارنىڭ گىردابىغا چۈشۈپ قېلىشتىن ساقلايدىغان پەزىلەتلىك ئىبادەتتۇر. قۇرئانى-كەرىمدە:

وَأَقِمِ الصَّلَاةَ إِنَّ الصَّلَاةَ تَنْهَى عَنِ الْفَحْشَاء وَالْمُنكَرِ وَلَذِكْرُ اللهِ أَكْبَرُ
وَاللهُ يَعْلَمُ مَا تَصْنَعُونَ

**«(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ۋەھيى قىلىنغان كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) تىلاۋەت قىلغىن، نامازنى (تەئدىلى-ئەركان بىلەن) ئوقۇغىن، ناماز ھەقىقەتەن قەبىھ ئىشلاردىن ۋە گۇناھلاردىن توسىدۇ، ئاللاھنى ياد ئېتىش ھەممىدىن (يەنى ئۇنىڭدىن باشقا ھەممە ئىبادەتتىن) ئۇلۇغدۇر، ئاللاھ قىلىۋاتقان (ھەممە) ئىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ.»** (ئەنكەبۇت سۈرىسى، 45-ئايەت)

نامازنىڭ ئەخلاقسىزلىقلاردىن ساقلاپ قېلىشى نامازدىن ئىلگىرى، ناماز جەريانىدا، ھەم نامازدىن كېيىنكى ئىشلارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەگەر ناماز ئوقۇغان بىر ئادەمدە بۇنداق ئەھۋال كۆرۈلمىسە، ئۇ ھەقىقى مەنادا ناماز ئوقۇمىغان بولىدۇ. بۇنداق كىشىلەرنىڭ نامازلىرى ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«كىم بىر ناماز ئوقۇپ، ناماز ئۆزىنى ئاشكارا ۋە مەخپى گۇناھلاردىن يىراق قىلالمىسا، ئۇ پەقەت ئاللاھتىن ئۆزىنى يىراقلاشتۇرغان بولىدۇ» دېگەن. (جەمئۇل فەۋائىد، 1- جىلد، 339)

بۇ سەۋەپتىن نامازدا دىققەت قىلىشى كېرەك بولغان ئەڭ ئەھمىيەتلىك خۇسۇس شۈبھىسىز تەئدىل-ئەركانغا رىئايە قىلغان ھالەتتۇر.

## غاپىل ئوقۇلغان ناماز

ئەدەپ-ئەركاندىن يىراق كۆڭۈل بىلەن ئوقۇلغان ۋە ئىبلىسنىڭ دەخلىسى ئارىلىشىپ قالغان ناماز بەندىنىڭ يۈزىگە ئۇرۇلىدىغان گۇناھ ھۆكمىدەدۇر. ئايەتتە:

فَوَيْلٌ لِّلْمُصَلِّينَ الَّذِينَ هُمْ عَن صَلَاتِهِمْ سَاهُونَ الَّذِينَ هُمْ يُرَاؤُونَ وَيَمْنَعُونَ الْمَاعُونَ

**«شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى، ئۇلار نامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ، نامازنى رىيا بىلەن ئوقۇيدۇ، ياخشىلىققا توسالغۇ بولىدۇ.»** (مائۇن سۈرىسى، 4-7-ئايەت) دېيىلگەن.

مۇپەسسىرلەر نامازدىكى غەپلەتنى مۇنداق ئۈچ شەكىلدە تەپسىر قىلغان:

1. ناماز ۋاقتىدا غاپىل بولۇپ، ئۇنى قازاغا قالدۇرۇپ قويۇش؛

2. نامازغا ئەھمىيەت بەرمەي، ۋۇجۇدى نامازدا بولسىمۇ، ئەمما روھى نامازنىڭ سىرتىدا بولۇش؛

3. فىقھ ھۆكۈملىرىگە دىققەت قىلماسلىق.

ھەزرىتى مەۋلانا:

««ئىمان نېمە؟» دەپ ئەقلىمدىن سورىدىم. ئەقلىم قۇلۇقۇمغا ئېگىلىپ: «ئىمان ئەدەپتىن ئىبارەتتۇر دەپ پىچىرلىدى» دېگەن.

ئەڭ بۈيۈك ئەدەپ ئاللاھقا بولغان تازىمدۇر. بۇنىڭ ئەڭ گۈزەل ئۆرنىكى ئىبادەتلەردە بولۇپمۇ نامازدا بولۇشى كېرەك.

نامازنىڭ روھى ۋە ئەدەپ-ئەركانلىرىدىن بىرسىدىن غەپلەتتە قىلىش شەيتاننىڭ بەندىنىڭ نامىزىدىن بىر نەرسە ئېلىۋالغىنىغا ئوخشايدۇ. ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ غەپلەتكە مايىل بولۇشى شەيتاننىڭ تەسەللۇتىغا پۇرسەت يارىتىپ بېرىدۇ. شەيتان ئارىلاشقان ناماز مەقبۇل بولمايدۇ.

بەزى كىشىلەر ئىسلامنىڭ قاتتىق قوغدىغۇچىلىرى بولسىمۇ، ئەمما ئىبادەتنىڭ ئەھمىيىتىگە لايىقىدا مۇئامىلە قىلماي بۇشاڭلىق قىلىدۇ. قۇرئانى-كەرىم ۋە نەبەۋى ئەمىرلەرنى ئاددى كۆرۈپ ئەھمىيەت بەرمەيدۇ. نامازدا تەئدىل-ئەركاننى يۇقىتىپ قويۇش بىلەن ئۇنىڭ ئەدەپ-ئەركانىغىمۇ دىققەت قىلمايدۇ. نامازنى مەجبۇرى قالغان بىر ئىشتەك ئوقۇيدۇ. ئاللاھ بۇنداق غەپلەتتىن ھەممىمىزنى يىراق قىلسۇن.

بۇنداق غەپلەت ئازگىلىغا چۈشۈپ كەتكەنلەر قولىدىكى تاغدەك مال-دۇنيانى زايە قىلىپ زىيان تارتقان مۇفلىسلار (زىيان تارتقۇچىلار)غا ئوخشايدۇ. قولىدا پەقەت ھارغانلىقلا قالىدۇ. ھەدىس-شەرىپتە:

«بەزى ناماز ئوقۇغۇچىلار باركى، ئۇلارنىڭ نامازدىكى نېسىۋىسى هارغۇنلۇق ۋە زەخمەتتىن باشقا نەرسە ئەمەس» دېيىلگەن. (نەسائى)

«نامىزىنى زايە قىلىپ ئاللاھ بىلەن سۆزلەشكەن كىشىنىڭ باشقا ياخشىلىقلىرىغا ئاللاھ ئەھمىيەت بەرمەيدۇ.» (تەبەرانى)

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم نامازنىڭ تەئدىل-ئەركانىنى تولۇق ئادا قىلمىغانلارغا «ئوغرىلىق قىلغانلار» دەپ نام بېرىپ:

«ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ناچار ئوغرىسى نامىزىنى ئوغۇرلىغانلاردۇر» دېگەن. (ئەخمەد ۋە هاكىم)

بۇ ئوغرىلىق شەيتان نامىدا بولغانلىقى ئۈچۈن ئەۋۋەلقى ھەدىس-شەرىپلەردە بايان قىلىنغاندەك، ئىنساننىڭ قولىدا هارغۇنلۇقتىن باشقا نەرسە قالمايدۇ. بۇ سەۋەپتىن نامىزىنى ئوغرىلىغانلار ئاللاھنىڭ قاتتىق ئازابىنى خاتىرىسىدا تۇتۇشى كېرەك.

فَوَيْلٌ لِّلْمُصَلِّينَ الَّذِينَ هُمْ عَن صَلَاتِهِمْ سَاهُونَ

**«شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى، ئۇلار نامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ.»** (مائۇن سۈرىسى، 4-5)

بۇ ئايەت-كەرىمە شۇنى كۆرسىتىدۇكى، هۇرۇنلۇق قىلغانلار نامازغا يېقىنلىشالمىغاندەك، نەپىس تۇسالغۇسىنى يېڭەلمىگەنلەرمۇ نامازنىڭ شەكلىدە قېلىپ روھىدىن پايدىلىنالمايدۇ. ھەر كىم تەلىم قىلىنغان شەكىلدە ناماز ئوقۇماي، ئىلاھى هۇزۇردا تۇرۇۋاتقانلىقىدىن خەۋەرسىز، ئەقلى تىجارەت ۋە باشقا ئىشلاردا بولسا، ئۇ ناماز ئوقۇغۇچى بولالمايدۇ. ئۇنىڭ ئوقۇغان نامىزى دۇنيادا قالىدۇ.

قەلبتىكى ئىمانىنى كامالەتكە يەتكۈزىدىغان ناماز بۇخىل غاپىللارنى مەھرۇمىيەتتە قالدۇرىدۇ. ئەكسىچە، بوينىغا باغلانغان غەزەپ ئىلمىكى ياكى ئىچكى يۈزىنى كۆرسىتىدىغان ئەينەككە ئوخشاش قاتتىق ئازابىنىڭ خەۋەرچىسى بولىدۇ.

إِنَّ الْمُنَافِقِينَ يُخَادِعُونَ اللهَ وَهُوَ خَادِعُهُمْ وَإِذَا قَامُواْ إِلَى الصَّلاَةِ قَامُواْ كُسَالَىٰ يُرَآؤُونَ النَّاسَ وَلاَ يَذْكُرُونَ اللهَ إِلاَّ قَلِيلاً

**«كاپىرلار ۋە پەيغەمبەرلەرگە ئاسىيلىق قىلغانلار ئۇ كۈندە (ئۇلار قىيامەتنىڭ دەھشىتىنى كۆرگەنلىكتىن) يەر بىلەن تۈپتۈز قىلىۋېتىلىشىنى (يەنى يەرگە كۆمۈلۈپ توپراققا ئايلىنىپ كېتىشنى) ئارزۇ قىلىدۇ، (ئۇلارنىڭ ھەممە ئەزاسى گۇۋاھ بولغانلىقتىن) ئاللاھتىن هېچ بىر سۆزنى يۇشۇرالمايدۇ.»** (نىسا سۈرىسى، 42-ئايەت)

## نامازدىن يىراق بولغانلار

كۆڭۈل ئەھلى نامازدىن يىراق بولغانلارغا مۇنداق دەيدۇ:

مال دۇنياسىنىڭ كۆپلىكىدىن غەپلەتكە چۈشۈپ، نامازغا يىقىنلاشمىغانلار قارۇن بىلەن بىللە تىرىلدۈرۈلىدۇ. سەلتەنەت ۋە ھۇقۇق تۈپەيلىدىن نامازغا يىقىنلاشمىغانلار ھامان بىلەن بىللە تىرىلدۈرۈلىدۇ، سودا-سېتىق تۈپەيلىدىن نامازغا يىقىنلاشمىغانلار پەيغەمبەر دۈشمىنى ئۇبەي ئىبنى ھالەپ بىلەن بىللە تىرىلدۈرۈلىدۇ.

نامازدىن يىراق كىشلەر دۇنيا ھاياتىدا بەرىكەتسىز ياشايدۇ. يۈزىدە ئىلاھى گۈزەللىكنىڭ نۇرى قالمايدۇ، ھېچ بىر ياخشىلىقىغا ساۋاب بېرىلمەيدۇ، دۇئالىرى قوبۇل بولمايدۇ. سالىھ ئىنسانلارنىڭ سۆيگۈسىدىن مەھرۇم قالىدۇ. تارىخ بويىچە ئېيتىلىپ كەلگەن: «قانداق ياشىساڭ ئۇ شەكىلدە ئۆلىسەن» دېگەن سۆزنىڭ ھېكمىتى بويىچە ئاخىرقى نەپەسلىرىدە خەتەر ۋە ئازاب ئىچىدە جان بېرىدۇ. قەبرىسى ئۇنى سىقىدۇ ۋە جەھەننەم ئازگاللىرىدىن بىر ئازگال بولىدۇ. قىيامەتتە ئاللاھنى ئۆزىگە غەزەپلەنگەن ھالەتتە كۆرىدۇ. ھېسابى قاتتىق بولىدۇ ۋە جەھەننەمگە تاشلىنىدۇ.

بۇخارىدا نەقىل قىلىنىشىچە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بامدات نامىزىدىن كېيىن، ئەسھابى-كىرامغا چۈش كۆرگەن، كۆرمىگەنلىكىنى سورىدى. كۆرگەنلەر بايان قىلىپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەبىر بەردى. بىر كۈنى ئادىتىگە بىنائەن يەنە سورىدى ۋە مۇنداق دېدى:

- مەن بىر چۈش كۆردۈم. چۈشۈمدە ئىككى كىشى كېلىپ مېنى كۆتۈردى...

چۈشنى ئۇزۇن ئاڭلاتتى. جەننەت، جەھەننەم ۋە جەھەننەمدىكى كىشىلەرگە قىلىنغان ھەر خىل ئازابلارنى بايان قىلدى. ئۇلاردىن بىرسى بېشى تاش بىلەن ئېزىلگەن بىر شەخس ئىدى. تاش شۇنداق قاتتىق ئۇرۇلغان ئىدىكى، چاچراپ يەرگە چۈشەتتى، تاش يەنە تەكرار ئېلىنىپ يەنە قاتتىق ئۇرۇلاتتى، ئازاب يەنە مۇشۇنداق داۋام قىلدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنى كۆتۈرگەن ئۇ ئىككى كىشىدىن:

-بۇ كىمدۇر؟ - دەپ سورىدى، ئۇلار:

- بۇ ئادەم قۇرئانى-كەرىمنى ئوقۇشنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇنى تاشلىۋەتكەن ۋە پەرز نامازلارنى ئوقۇماي ئۇخلىغان ئادەمدۇر. - دەپ جاۋاب بەردى.

ئىبلىسنىڭ ئىنسان ئوغلىغا باشقا ئىبادەتلەرگە قارىغاندا نامازغا قىلغان ۋەسۋەسىسى ئۇ ئادەمنىڭ ئۆزىگە ئوخشاش ئىلاھى رەھمەتتىن يىراقلىششىنى تەمىن قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

بۇ سەۋەپتىن، يىراقنى كۆرۈدىغان مۆمىنلەر شەيتاننىڭ بۇ يولدىكى تۇزاقلىرىدىن ئۆزىنى ساقلاپ، ھەر قانداق بىر سەۋەپ بىلەن ئادا قىلالمىغان نامازلىرىنى قازا سۈپىتىدە ئادا قىلىشقا ئالدىرايدۇ. بۇ جەھەتتە بۇشاڭلىق قىلمايدۇ. ھەدىس-شەرىپتە:

«كىم بىر نامازنى ئۇنتۇپ قالسا، ئېسىگە كەلگەندە دەرھال ئوقۇسۇن، ئۇنىڭ بۇنىڭدىن باشقا كاپپارىتى يوق» دېيىلگەن. (مۇسلىم، مەساجىد، 314) بۇ ھەدىسكە دىققەت قىلمىغاندا، تاغدەك يىغىلىپ قالغان ناماز قەرزلىرى بەندىنى ئاخىرەت پەرىشانلىقىغا دۇچار قىلىدۇ.

## ناماز بىر پەرقتۇر

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمان بولغان بىر ئادەمگە:

«ئىسلامنىڭ ئالامىتى نامازدۇر، كىمكى نامازغا كۆڭلىنى بېرىپ ۋاقىت ۋە سۈننەتلىرىگە دىققەت قىلىپ، نامىزىنى ئادا قىلسا، ئۇ مۆمىندۇر» (فەزائىلى ئەئمال، 255-256) دېيىش ئارقىلىق ئالدى بىلەن نامازنى ئۆگەتكەن. ناماز دىنىنىڭ تۈۋرۈكى بولۇش سۈپىتى بىلەن مۆمىن بىلەن كاپىرنى ئايرىپ تۇرىدىغان پەرىق ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويغان.

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئەسھابىمۇ نامازدىن باشقا ئەمەللەردىن ھەر قانداق بىرىنى تەركېتىشنى كۇپۇر ھېسابلىمىغان. ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ناماز ۋاقتى كەلگەندە ئەتراپىدىكىلەرگە:

- ئەي ئىنسانلار، ئورنۇڭلاردىن تۇرۇڭلار! ياققان ئوتۇڭلارنى ناماز بىلەن ئۆچۈرۈڭلار!

- دېگەن.

ناماز پەقەت مۆمىن بىلەن كاپىر ئوتتۇرىسىدىلا ئەمەس، مۆمىن بىلەن مۆمىن ئوتتۇرىسىدا دەرىجە جەھەتتىنمۇ بۈيۈك پەرىققە ئىگە. بۇ ھەقتە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ:

ئۇدائا قەبىلىسىدىن ئىككى كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ مۇسۇلمان بولدى. كېيىن ئۇلاردىن بىرى ئۇرۇشتا شېھىد بولدى. يەنە بىرى بىر يىل كېيىن ۋاپات بولدى. بىر يىل كېيىن ۋاپات بولغۇچىنىڭ شېھىد بولغۇچىدىن ئىلگىرى جەننەتكە كىرگەنلىكىنى چۈشۈمدە كۆردۈم. شېھىدنىڭ دەرىجىسى تېخىمۇ يۇقىرىدۇر، ئالدى بىلەن ئۇ جەننەتكە كىرىشى كېرەك ئىدى دەپ ئويلاپ، بۇ ئىشقا ھەيران قالدىم. ئەھۋالنى ھەزرىتى پەيغەمبەرگە ئاڭلاتقان ۋاقتىمدا دېدىكى:

- كېيىن ۋاپات بولغۇچىنىڭ ساۋابلىرىنىڭ تېخىمۇ كۆپ ئىكەنلىكىنى بىلمەمسىلەر؟ ئۇ شېھىدتىن كېيىن رامىزان روزىسىنى تولۇق تۇتتى. كېيىن 6000 رەكئەت، يەنە شۇ

قەدەر رەكئەت نامازنى ئوقۇپ ئۇنىڭدىن تىخىمۇ كۆپ ئىبادەت قىلدى. (ئەخمەد، ئىبنى ماجە)

بۇنىڭغا ئوخشاش باشقا بىر ھەدىس-شەرىپتە رەسۇلۇللاھ ئەسھابىغا:

- بىر يىل كېيىن ۋاپات بولغان ئادەم كۆپ ئىبادەت قىلمىدىمۇ؟ - دەپ سورىغاندا ئەسھابى:

- شۈبھىسىز، شۇنداق قىلدى. - دېدى. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- ئۇ بىر يىللىق نامىزىدا ئۇنىڭدىن كۆپ سەجدە قىلمىدىمۇ؟ - دەپ سورىدى.

- شۈبھىسىز قىلدى. - دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام :

- ئۇنداق بولسا، ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا ئاسمان-زېمىندەك پەرق بار.- دېدى.

نامازنىڭ پەزىلىتى شۇ ھەدىس-شەرىپتىمۇ بايان قىلىنغان. ئاللاھتائالا ھەر قانداق بىر نەرسىنى ناماز ۋە ئىماندىن ئۈستۈن قىلىپ پەرز قىلمىغان. ئەگەر ئۇنىڭدىن ئۈستۈن بىر نەرسە پەرز قىلغان بولسا ئىدى، پەرىشتىلىرىگە ئەمر قىلغان بولاتتى. ھالبۇكى، پەرىشتىلەر كېچە ۋە كۈندۈز بىر قىسمى رۇكۇ، بىر قىسمى سەجدە ھالىتىدە تۇرىدۇ.

«ناماز جىھادنىڭ ئەڭ بۈيۈكىدۇر.»

«كىشى نامازغا تۇرغان ۋاقتىدا ئاللاھ ئۇنىڭغا نەزەر قىلىدۇ. نامازنى تۈگەتكەن ۋاقتىدا ئاللاھ نەزىرىنى توختىتىدۇ.» (فەزائىلى ئەئمال، 256)

«ئاسماندىن بىر ئاپەت ۋە مۇسىبەت چۈشسە، مەسجىدتە بولغانلاردىن ئۇ مۇسىبەت يىراقلىشىدۇ.» (فەزائىلى ئەئمال. 2569)

«جەننەتنىڭ ئاچقۇچى نامازدۇر.» (تىرمىزى، تاھارەت، 3)

«ناماز ھەر مۇتتەقى كىشىنىڭ قۇربانلىقىدۇر.» (قۇزائى، مۇسنەد،1- جىلد، 181)

«كىم بىر ۋاقىت نامىزىنى ئوقۇيالماي قالسا، ئۇ كىشى جىمى مال ۋە بالا-ۋاقىلىرى قولىدىن چىقىپ كەتكەندەك بولىدۇ.» (نەسائى، ئەخمەد)

نامازنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۈستۈنلىكى تۈپەيلىدىن ئىسلام ئۇنىڭ تەربىيىسىنى كىچىك چاغدىن تارتىپ باشلاشنى تەۋسىيە قىلىدۇ. بۇ ھەقتە ئەستايىدىل بولۇشنى، بۇشاڭلىق قىلماسلىقنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ سۆزلىرى بىلەن ئىپادىلىگەن:

«باللىرىڭلار يەتتە ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇشقا ئەمر قىلىڭلار. ئون ياشقا كىرگەندە (ئەگەر ئونۇمىسا) يېنىك جازا بېرىڭلار، ياتاقلىرىنى ئايرىڭلار.» (ئەبۇ داۋۇد)

## خۇلاسە

كۆڭۈلدىكى دەرت-ئازابلارنى خۇشاللىققا ئايلاندۇرىدىغان لۇتۇف ماھىيىتىدىكى بايراملار ناماز بىلەن باشلىنىدۇ. بۇ جەھەتتىن دۇنيادا ناماز ئەھلى بولغانلار ئاخىرەت ھاياتىنى بايرام سۈپىتىدە لۇتۇف دەپ بىلىشى كېرەك. چۈنكى ناماز بەندىنى ھەر تەرەپتىن كامالەتكە يەتكۈزۈپ، ئىلاھى مۇكاپاتنى تەييارلايدىغان ھېكمەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. قىسقىچە ئېيتساق:

ناماز ماددى جەھەتتە:

ئىنسان ۋۇجۇدىنىڭ نامازدا ئىچكى-تاشقى ھەرىكەتلەرنى قىلىشى ۋە ۋاقتىنى كونترول قىلىشى، ھاياتتا نىزام ئۈستىدە ياشاش ئادىتىنى شەكىللەندۈرىدۇ.

مەنىۋى جەھەتتە: نامازنىڭ ئىلاھى ھۇزۇردا بولۇش، تەپەككۇر قىلىش، قورقۇنچ ۋاقىتلىرىدا تەسەللى، خۇشاللىق ۋاقىتلىرىدا كۆڭۈل خوشلۇقى، روھانىيەتنى كۈچلەندۈرۈش، كۆڭۈلنى خۇشال قىلىش، ئىماننى ساقلاپ قېلىش، ئىلاھى مۇھەببەتنى كۈچەيتىش قاتارلىق پايدىلىرى بار.

ئىجتىمائىي گۈزەللىك جەھەتتە:

جامائەتلىشىش، تونۇشۇش، مۇھەببەت، ئۈلپەت، ئىمان ۋە قېرىنداشلىق رىشتىلىرىنىڭ كۈچلەندۈرۈلىشىگە ۋەسىلە بولىدۇ.

روھانى تەجەللىلىرى جەھەتتە:

ئىلاھى ھۇزۇرغا چىقىش ھاسىل قىلىدىغان ئىخلاس، ھېسسىيات ۋە قەلب دۇنياسىنى مەنىۋى باھار ئىقلىمىغا كەلتۈرىدۇ.

بۇ يەردە شۇنى دېمىزكى، ناماز ئۈچۈن ھەر قانداق بەشەرى بانا-سەۋەپ قىلىشقا بولمايدۇ. ئەرلەر ئۇرۇش ۋاقتىدىمۇ نۆۋەتلىشىپ ناماز ئوقۇيدۇ. ئاياللار ئۈچۈن ئادەت كۆرگەندىن باشقا باھانە يوقتۇر. ناماز ھەققىدە ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كەلىمىلەرنى تولۇق تەلەپپۇز قىلالمايدىغان دەرىجىدە كېسىلى ئېغىرلاشقان ۋە ئاخىرقى نەپەسىدە تەكرارلىغان:

«ناماز! نامازغا دىققەت قىلىڭلار» دېگەن بۇيرۇقنى ھەر ۋاقىت ئېسىمىزدە تۇتۇشىمىز كېرەك.

بۇ بۇيرۇققا ئەمەل قىلىپ، نامازنىڭ ھەقىقىتىنى ئىدراك قىلغان كۆڭۈللەر ئۇنى كۆزلىرىنىڭ نۇرى شەكلىگە كەلتۈرگەن. نامازغا تۇرغان ۋاقىتلىرىدا بۇ پانى ئالەمدىن سىيرىلىپ روھانىيەتكە پۈركىنىپ، ئىلاھى ۋۇسلات تەجەللىلىرىگە نائىل بولغان. ھەقىقى ناماز ئوقۇغۇچى نامازنىڭ پۈتۈن ئەركانلىرىغا دىققەت قىلىدىغان ئادەمدۇر. مەئارىج سۈرىسىدىكى شۇ ئايەت بۇ ئالاھىدىلىكلەردىن بىر قىسمىنى ئىپادىلەيدۇ:

**«ئۇلار نامازغا ھەمىشە رىئايە قىلغۇچىلاردۇر. ئۇلار ماللىرىدىن تىلەيدىغان پېقىرغا ۋە تىلىمەيدىغان پېقىرغا مۇئەييەن ھەق (يەنى زاكات) بېرىدۇ. ئۇلار قىيامەت كۈنىگە تەستىق قىلىدىغانلاردۇر. ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ ئازابى (ئاللاھ ئەمىن قىلغاندىن باشقا ھېچبىر ئادەم ئۇچۇن ئەمىن بولغىلى بولمايدىغان نەرسە)دىن قورقىدۇ. ئۇلار ئەۋرەتلىرىنى (ھارامدىن) ساقلىغۇچىلاردۇر. پەقەت خۇتۇنلىرى ۋە چۆرىلىرى بۇنىڭدىن مۇستەسنا، (ئۆزلىرىنىڭ خۇتۇنلىرى ۋە چۆرىلىرى بىلەن يېقىنچىلىق قىلغانلار) مالامەت قىلىنمايدۇ، (جىنسى تەلەپنى قاندۇرۇشنى) بۇنىڭ سىرتىدىن تىلىگۈچىلەر ھەددىدىن ئاشقۇچىلاردۇر. ئۇلار ئۆزلىرىگە تاپشۇرۇلغان ئامانەتلەرگە ۋە بەرگەن ئەھدىگە رىئايە قىلغۇچىلاردۇر. ئۇلار توغرا گۇۋاھلىق بەرگۈچىلەردۇر. ئۇلار نامىزىنى ئادا قىلغۇچىلاردۇر. ئەنە شۇلار جەننەتتە ھۆرمەت قىلىنغۇچىلاردۇر.»** (مەئارىج سۈرىسى، 23 ـ 35ـ ئايەتلەر)

**يا رەببى! نامازلىرىمىزنى ھەقىقى مەنا ۋە ھېكمىتى بىلەن ئادا قىلغان بىر مېراج ماھىيىتىدە سېنىڭ مۇقەددەس نەزىرىڭ بىلەن شەرەپلىنىدىغان نامازلاردىن قىلغىن! نامازلىرىمىزنى كۆزىمىزنىڭ نۇرى، كۆڭلىمىزنىڭ ھەر ئىككى جاھاندا خۇشاللىقى قىلغىن. ئامىين!...**

## فىقھە دېرىزىسىدىن

# تاھارەت، غۇسۇل، تەيەممۇم ۋە ناماز

### تاھارەت

#### تاھارەتنىڭ پەرزلىرى

1. يۈزىنى يۇيۇش،
2. قول ۋە بىلەكلىرىنى جەينىكى بىلەن قوشۇپ يۇيۇش،
3. باشنىڭ تۆتتە بىر قىسمىغا مەسھى قىلىش،
4. پۇتىنى ئوشۇقى بىلەن قوشۇپ يۇيۇش.

#### تاھارەتنىڭ سۈننەتلىرى

1. تاھارەت ئېلىشقا نىيەت قىلىش،
2. تاھارەتنى ئەئۇزۇ ۋە بىسمىللاھ دەپ باشلاش،
3. تاھارەتتە قوللىرىنى يۇيۇش،
4. چىشنى مىسۋاك ياكى چوتكا بولمىسا بارماقلىرى بىلەن تازىلاش،
5. تاھارەت ئەزالىرىنى كەينى-كەينىدىن يۇيۇش،
6. يۇيۇلغان ئەزالارنى ئۇۋۇلاش،
7. ئېغىزىغا ئۈچ قېتىم سۇ ئېلىش،
8. روزا تۇتمىغان ۋاقىتلاردا غەر-غەرە قىلىش،
9. بۇرنىغا ئۈچ قېتىم سۇ ئېلىپ، سول قولى بىلەن مىشقىرىش،
10. يۇيۇلغان ھەر ئەزانى ئۈچ قېتىم يۇيۇش،
11. تاھارەتتە جۈپ ئورگانلارنى يۇيغاندا ئوڭ تەرەپتىن باشلاش،
12. قول ۋە پۇتنى يۇيغاندا بارماقلاردىن باشلاش،
13. ساقىلى بارلار ساقىلنى ھۆل قىلىش،
14. بارماقتىكى يۈزۈكنى مىدىرلىتىپ ئاستىغا سۇ ئۆتكۈزۈش،
15. قۇلىقىغا مەسىھ قىلىش،
16. بوينىغا مەسىھ قىلىش،

17. باشنىڭ تامامىغا مەسھ قىلىش،
18. بارماقلارنىڭ ئارىسىنى ھۆل قىلىش.

## غۇسۇل

### پەرزلىرى

1. ئېغىزىغا سۇ ئېلىپ بوغۇزىغىچە چايقاش،
2. بۇرنىغا سۇ ئېلىپ تارتىش،
3. پۈتۈن بەدەننى يۇيۇش.

### غۇسۇلنىڭ سۈننەتلىرى

1. غۇسۇلغا نىيەت قىلىش،
2. بىسمىللاھ دەپ باشلاش،
3. ۋۇجۇدىنىڭ بىر يېرىدە نىجاسەت بولسا، ئالدى بىلەن ئۇنى پاكىزلاش،
4. ئەۋرەت يېرىنى يۇيۇش،
5. غۇسۇل قىلىشتىن ئىلگىرى تاھارەت ئېلىش،
6. بەدىنىگە ئۈچ قېتىم سۇ تۆكۈش ۋە سۇنى بەدەنىنىڭ ھەممە تەرىپىگە يەتكۈزۈش،
7. بەدىنىگە ئۈچ قېتىم سۇ تۆكۈش، ئالدىدا ئوڭ دۈلىسىغا، كېيىن سول دۈلىسىغا سۇ تۆكۈش، بىرىنچى قېتىم تۆككەندە بەدىنىنى ئۇۋۇلاپ سۇنى ھەممە يەرگە يەتكۈزۈش، قۇرۇق يەر قالدۇرماسلىق،
8. پۈتى تۇرغان يەرگە سۇ يىغىلىپ قالسا، تاھارەت ئالغاندا پۈتىنى ئاخىرىدا يۇيۇش.

## تەيەممۇم

### تەيەممۇمنىڭ پەرزلىرى

1. نىيەت قىلىش،
2. توپىراق ۋە توپىراق تۈرىدىكى بىر نەرسە بىلەن قولنى ئىككى قېتىم ئۇرۇپ يۈزىگە، ئىككىنچى قېتىمدا قوللىرىغا مەسھ قىلىش.

### تەيەممۇمنىڭ سۈننەتلىرى

1. تەيەممۇمنى ئەئۇزۇ ۋە بىسمىللاھ دەپ باشلاش،
2. تەرتىپىگە دىققەت قىلىش،

3. توختاپ قالماي كەينى-كەينىدىن قىلىش،
4. توپراققا قولنى ئۇرغاندا قولنى ئالدى بىلەن سۈرۈش ۋە كەينىدىن تارتىش،
5. بارماق ئارىسىنى ئوچۇق تۇتۇش،
6. قولنى يەردىن ئالغاندا توپراق بولسا بىر-بىرىگە ئۇرۇپ سىلكىش.

## ناماز

نامازنىڭ پەرزلىرى ئون ئىككىدۇر. بۇلاردىن بىر قىسمى نامازدىن ئىلگىرى بولۇپ نامازغا تەييارلىق ھېسابلىنىدۇ. بۇلار ناماز شەرتلىرى دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بىر قىسمى نامازغا تۇرغاندا قىلىنىدۇ. بۇلار نامازنىڭ رۇكۇنلىرى دەپ ئاتىلىدۇ.

### نامازنىڭ شەرتلىرى

1. **ھادەستىن تاھارەت:** كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان نىجاسەتلەرنى تازىلاش. بۇ تاھارەت ئېلىش، غۇسۇل قىلىش قاتارلىق ئىشلار مۇمكىن بولمايدىغان ۋاقىتلاردا تەيەممۇم قىلغاندا بولىدۇ.
2. **نىجاسەتتىن تاھارەت:** كۆز بىلەن كۆرگىلى بولىدىغان نىجاسەتلەرنى تازىلاش. بۇ نىجاسەتلەر ناماز ئوقۇيدىغان ئادەمنىڭ بەدىنى، كىيىمى ۋە ناماز ئوقۇلىدىغان يەردە بولىدۇ.
3. **سەترۇل ئەۋرەت:** يېپىش شەرت قىلىنغان يەرلەرنىڭ يېپىلىشى دېگەنلىك بولىدۇ. ئەرلەر تىز بىلەن كىندىكنىڭ ئارىسى، ئاياللار قول، يۈز ۋە پۇتىدىن باشقا يەرلىرىنىڭ ھەممىسىنى يېپىشى كېرەك. نامازنىڭ بىر رۇكنىنى ئادا قىلىدىغان ۋاقىتقىچىلىك يېپىشقا تېگىشلىك ئورگاننىڭ تۆتتە بىرى ئوچۇق قالسا ناماز بوزۇلىدۇ.
4. **ئىستىقبالى قىبلە:** ناماز ئوقۇغۇچى قىبلە تەرەپكە قارىشى كېرەك. يۈزىنى قىبلىدىن باشقا تەرەپكە قاراتقان كىشىنىڭ نامىزى بوزۇلىدۇ.
5. **ۋاقىت:** پەرز ۋە ۋاجىپ بولغان ھەر ناماز ئۈچۈن مەلۇم ۋاقىت بار. ھەر نامازنى ۋاقتىدا ئوقۇش پەرزدۇر. ۋاقتىدىن ئىلگىرى ئوقۇشقا بولمايدۇ، سەۋەبسىز كېچىكتۈرۈشكىمۇ بولمايدۇ.
6. **نىيەت:** ئوقۇماقچى بولغان نامازنى زېھنىگە كەلتۈرۈش، ئىمام ئىمامەتكە، جامائەت ئىمامغا ئىقتىدا قىلىشقا نىيەت قىلىشى كېرەك.

### نامازنىڭ رۇكۇنلىرى

1. **ئىفتىتاھ تەكبىرى:** بۇ نامازغا باشلاش تەكبىرى دېگەنلىك بولىدۇ. نىيەتتىن كېيىن «ئاللاھۇ ئەكبەر» دەپ قولنى يۇقىرى كۆتۈرۈپ تەكبىر ئېيتىلىدۇ.

2. **قىيام**: ئۆرە تۇرۇش دېگەنلىكتۇر. كۆچى يەتكەنلەر ئاياقتا، كۆچى يەتمىگەنلەر كۆچى يېتىدىغان شەكىلدە ناماز ئوقۇسا بولىدۇ.

3. **قىرائەت**: نامازدا قۇرئان ئوقۇش دېگەنلىكتۇر. قىرائەت قىيامدا ۋە ئەڭ ئاز ئۈچ ئايەت مىقدارى ئوقۇلىشى كېرەك.

4. **رۇكۇ**: قىرائەتتىن كېيىن قول تىزىغا يېتىدىغان شەكىلدە ئېگىلىش دېگەنلىكتۇر.

5. **سۇجۇد**: رۇكۇدىن كېيىن پۇتى، تىزى، پېشانىسى ۋە بۇرنىنى يەرگە قويۇش دېگەنلىكتۇر. پەقەت پېشانە ۋە بۇرۇننىڭ يەرگە تېگىشى كۇپايە قىلمايدۇ. پېشانە يەرنىڭ قاتتىقلىقىنى ھېس قىلىشى كېرەك. جامائەت كۆپ بولغاندا كەينى سەپتە تۇرغانلار ئالدىدىكىلەرنىڭ دۈمبىسىدە سەجدە قىلسا بولىدۇ.

6. **قەئدەئى ئاخىرە**: نامازنىڭ ئاخىرىدا «ئەتتەھىيياتۇ» دۇئاسىنى ئوقۇيدىغان مىقداردا ئولتۇرۇش.

### نامازنىڭ ۋاجىپلىرى

1. نامازغا «ئاللاھۇ ئەكبەر» دەپ باشلاش،
2. پەرز نامازلارنىڭ ئالدىنقى ئىككى رەكئىتىدە «فاتىھە» سۈرىسىنى ئوقۇش،
3. «فاتىھە»نى زامىي سۈرىدىن ئىلگىرى ئوقۇش،
4. پەرز نامازلارنىڭ ئالدىنقى ئىككى رەكئىتىدە ۋىتىر ۋە نەپلە نامازلارنى پۈتۈن رەكئىتىدە بىر سۈرە، كىچىك بىر سۈرە مىقدارى ئۈچ ئايەت ياكى ئۇزۇن بىر ئايەت ئوقۇش،
5. سەجدىدە پېشانىسى بىلەن بىرگە بۇرنىنى يەرگە تەككۈزۈش،
6. ئىككى سەجدىنى كەينى-كەينىدىن قىلىش،
7. تەئدىل-ئەركانغا رىئايەت قىلىش، يەنى ھەر رۇكۇنى ئۇسۇلىغا ئۇيغۇن قىلىش،
8. ئۈچ ياكى تۆت رەكئەتلىك نامازلارنىڭ ئىككىنچى رەكئىتىدىن كېيىن ئولتۇرۇش،
9. بىرىنچى ۋە ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا «ئەتتەھىيياتۇ»نى ئوقۇش،
10. ئۈچ ۋە تۆت رەكئەتلىك نامازلار بىلەن ۋىتىر نامىزىنىڭ ئىككىنچى رەكئىتىدە «ئەتتەھىيياتۇ»دىن كېيىن ئورنىدىن تۇرۇش،
11. جامائەت بىلەن ئوقۇلغان بامدات، شام ۋە خۇپتەن نامازلىرىنىڭ بىرىنچى ۋە ئىككىنچى رەكئەتلىرىدە يەنە جۈمە ۋە ھېيت نامازلىرىنىڭ پۈتۈن رەكئەتلىرىدە ئىمام فاتىھە سۈرىسى ۋە باشقا سۈرىلەرنى ئاشكارا ئوقۇشى كېرەك.

12. پېشىن ۋە ئەسىر نامىزىنىڭ پۈتۈن رەكئەتلىرىدە شام ۋە خۇپتەن نامىزىنىڭ بىرىنچى ئولتۇرۇشتىن كېيىنكى رەكئەتلىرىدە ئۆزى ئاڭلىيالايدىغان دەرىجىدە پەس ئاۋازدا ئوقۇش.

13. تەراۋىھ نامىزىدا ۋە رامىزاندا تەراۋىھتىن كېيىن ئوقۇلىدىغان ۋىتىر نامىزىدا ئىمامنىڭ «فاتىھە، سۈرە ۋە ئايەتلەر»نى ئاشكارا ئوقۇشى،

14. ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان كىشىنىڭ فاتىھە، سۈرە ۋە ئايەتلەرنى ئوقۇماسلىقى (ئاڭلىشى)،

15. ۋىتىر نامىزىدا «قۇنۇت» دۇئاسى ئوقۇش،

16. ھېيت نامازلىرىغا ئائىت ئارتۇق تەكبىرلەرنى ئېيتىش،

17. نامازنىڭ ئاخىرىدا ئوڭ ۋە سولغا سالام بېرىش،

18. كېرەك بولغاندا سەجدە سەھۋىسى قىلىش،

19. نامازدا سەجدە ئايىتى ئوقۇلغاندا سەجدە قىلىش.

**نامازنىڭ سۈننەتلىرى**

1. نامازغا باشلىغاندا، ۋىتىردە «قۇنۇت» دۇئاسىنى ئوقۇغاندا ۋە ھېيت نامازلىرىدا قوللارنى قۇلاقنىڭ ئۇدۇلىغا كۆتۈرۈپ بولغاندىن كېيىن باغلاش،

2. ھەر نامازنىڭ بىرىنچى رەكئىتىدە ئىچىدە «سۇبھانەكە»نى ئوقۇش ۋە «ئەئۇزۇ، بىسمىللاھ» دېيىش،

3.يالغۇز ۋە جامائەت بىلەن ئوقۇلغان نامازلاردا «فاتىھە»دىن كېيىن «ئامىين» دېيىش،

4. نامازدا پەرز بولغان ئىفتىتاھ تەكبىرىدىن باشقا بارلىق تەكبىرلەر،

5. رۇكۇدىن تۇرغاندا «سَمِعَ اللهُ لِمَنْ حَمِدَهُ» ۋە كەينىدىن «رَبَّنَا لَكَ الْحَمْدُ» دېيىش،

6. ئېگىلگەندە (يەنى رۇكۇدا) ئۈچ قېتىم سۇبھانە رەببىيەل ئەزىم « سُبْحانَ رَبِّيَ العَظِيمَ» دېيىش ۋە ھەر ئىككى سەجدىدە ئۈچ قېتىم سۇبھانە رەببىيەل ئەئلا «سُبْحانَ رَبِّيَ الاعْلى» دېيىش.

7. رۇكۇدا بارماقلىرىنى ئۇچۇق تۇتۇپ تىزىنى تۇتۇش، تىزىنى ئېگىۋالماسلىق، بەلنى باش بىلەن تۈز تۇتۇش،

8. سەجدىگە بارغاندا ئالدى بىلەن تىزى، كېيىن قول، ئۇنىڭدىن كېيىن يۈزىنى يەرگە قويۇش. سەجدىدىن تۇرغاندا ئالدى بىلەن يۈز، كېيىن قول ۋە ئاخىرىدا تىزىنى كۆتۈرۈش كېرەك. باھانىسى بولمىغانلار سەجدىدە يۈزىنى قوللىرى ئارىسىغا قويۇش،

9. ئولتۇرغاندا قولنى تىزنىڭ ئۈستىگە قويۇش «ئەتتەھىيياتۇ»نى ئىچىدە ئوقۇش، كېيىن ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا «ئەتتەھىيياتۇ»نى ئوقۇغاندىن كېيىن «ئاللاھۇممە سەللى» ۋە «ئاللاھۇممە بارىك» دۇئالىرى بىلەن باشقا دۇئالارنى ئوقۇش،

10. سالام بەرگەندە ئالدى بىلەن ئوڭغا، كېيىن سول تەرەپكە بېشىنى بۇراپ ئەسسەلامۇ ئەلەيكۇم ۋە رەھمەتۇللا «السلامُ عليكُم وَ رحمَةُ اللهِ» دېيىش.

**نامازنىڭ ئەدەبى**

نامازدا قىيامدا تۇرغان ۋاقتىدا سەجدە يېرىگە، رۇكۇدا پۇتىغا، ئولتۇرغاندا (تەھىيياتتا) تىزىنىڭ ئۈستىدىكى قوللىرىغا، سالام بەرگەندە دولىغا قاراش نامازنىڭ ئەدەپلىرىدۇر.

**سەھىۋ (سەھۋى) سەجدىسى**

سەھىۋ (سەھۋى) سەجدىسى: «خاتالىشىش ۋە ئۇنتۇش سەجدىسى» دېگەنلىكتۇر. نامازنىڭ پەرزلىرىدىن بىرسىنى كېچىكتۈرۈش، ۋاجىپلاردىن بىرسىنى تەرك قىلغان ياكى كېچىكتۈرگەندە سەھىۋ سەجدىسى قىلىش كېرەك.

ۋىتىر نامىزىدا قۇنۇت دۇئاسىنى ئۇنتۇپ قېلىش، فاتىھەدىن كېيىن زامىمى سۈرە ئوقۇشقا تېگىشلىك يەرلەردە زامىمى سۈرىنى ئوقۇماي رۇكۇغا بېرىش، بىرىنچى تەھىيياتتا ئولتۇرۇشنى ئۇنتۇپ قېلىش، نامازدا سەجدە ئايىتى ئوقۇلغاندا سەجدە قىلماسلىق قاتارلىق ئەھۋاللاردا ۋاجىپ تەرك قىلىنغانلىقى ئۈچۈن سەھىۋ سەجدىسى قىلىش كېرەك.

ئۈچ ياكى تۆت رەكئەتلىك پەرز نامازلار بىلەن ۋىتىر نامىزىنىڭ ئىككىنچى رەكئىتىدىن كېيىن، تەھىيياتنى ئوقۇپ، دەرھال ئورنىدىن تۇرماي «سەللى ۋە بارىك»نى ئوقۇغاندىن كېيىن ئورنىدىن تۇرۇش، فاتىھەنى ئوقۇماي زامىمى سۈرىنى ئوقۇپ كېيىن فاتىھەنى ئوقۇمىغانلىقىنى ئەسلەپ، فاتىھە ئوقۇش قاتارلىق ئەھۋاللاردا ۋاجىپ تەھىر (كېچىكتۈرۈلگەن) قىلىنغانلىقى ئۈچۈن سەھىۋ سەجدىسى قىلىش كېرەك. سەھىۋ سەجدىسى قىلىشقا تېگىشلىك بولغان يەرلەردە ئۇنتۇپ سالام بېرىلگەن بولسا، قايتىدىن قىلىنمايدۇ.



«ئۆزى موھتاج تۇرۇقلۇق، مىسكىنگە، يېتىمگە ۋە ئەسىرگە تائام بېرىدۇ.»

(ئىنسان سۈرىسى، 8-ئايەت)

# زاكات ۋە ئىنفاق

ئىنسان ئوغلى مەخلۇقات ئىچىدە ئەڭ شەرەپلىك قىلىپ يارىتىلغان. كۈچلۈك-ئاجىز، ساق-كېسەل، بىلىملىك-جاھىل، باي-كەمبەغەل قاتارلىق شەخسلەر ئارىسىدىكى ئوخشىماسلىقلار جەمئىيەت نىزامىنىڭ تەسىسى ۋە تەڭپۇڭلىقى ئۈچۈن بىر ئېھتىياجدۇر.

بۇ خىل بۆلۈنۈشتە مۇھىم ئورۇندا تۇرىدىغان باي ۋە كەمبەغەللىك بىر-بىرىگە زىت ئىككى ئىقتىسادى پەرقنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. باي ۋە كەمبەغەللىكتىن ئىبارەت پەرقلىق ئىمكانلارغا ئىگە بولۇش ئىمتىھان غايىسى بىلەن ئىلاھى تەقدىرنىڭ ھېكمەتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بايلىق ئىززەت، كەمبەغەللىك بىر زىللەت ئەمەس بەلكى ئىلاھى تەقسىمات، ۋاقىتلىق ھېكمەت ۋە مەسلەھەت ئىجابىدۇر. بۇھەقتە ئاللاھتائالا:

نَحْنُ قَسَمْنَا بَيْنَهُم مَّعِيشَتَهُمْ فِي الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَرَفَعْنَا بَعْضَهُمْ فَوْقَ بَعْضٍ دَرَجَاتٍ لِيَتَّخِذَ بَعْضُهُم بَعْضاً سُخْرِيّاً وَرَحْمَتُ رَبِّكَ خَيْرٌ مِّمَّا يَجْمَعُونَ

**«پەرۋەردىگارىڭنىڭ رەھمىتىنى ئۇلارغا تەقسىم قىلىپ بېرەلەمدۇ؟ بىز ئۇلارنىڭ ھاياتىي دۇنيادىكى رىزقىنى ئۇلارنىڭ ئارىسىدا تەقسىم قىلدۇق، ئۇلارنىڭ بەزىسى بەزىسىنى (ھەق بېرىپ) ئىشقا سالسۇن دەپ، ئۇلارنىڭ بەزىسىنىڭ دەرىجىسىنى بەزىسىدىن ئۈستۈن قىلدۇق، پەرۋەردىگارىڭنىڭ رەھمىتى ئۇلارنىڭ توپلىغان نەرسىلىرى (يەنى پۇل-ماللىرى)دىن ياخشىدۇر.»** (زۇخرۇف سۈرىسى، 32-ئايەت) دېگەن.

بۇ ئايەتتە دېيىلگەندەك، تەقسىمات پەرقلىق بولغان، ئەمما مەسئۇلىيەتلەرمۇ ئۇنىڭغا قاراپ بېكىتىلىپ، ئىجتىمائىي تەڭپۇڭلۇق مۇكەممەل تەسىس قىلىنغان. يەنى قول ئىلكىدە بولغان ئىنسانلار مال-مۈلكىگە رام بولۇش نەتىجىسىدە ئېزىپ كېتىشنىڭ ئالدىنى ئېلىش، موھتاجلارنىڭ بايلارغا قارشى نەپرەت ۋە ھەسەتكە ئوخشاش ناچار ئىللەتلەرنىڭ بىخلىنىپ چىقىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش، ئىجتىمائىي ھاياتنى قوغداش ۋە شەخسلەرنى بىر-بىرىگە مۇھەببەت بىلەن باغلاش ئۈچۈن زاكات پەرز قىلىنغان. ئىسلام ئىجتىمائىي نىزامىدا پېقىر ۋە باي ئارىسىدا تەڭپۇڭلۇق، مۇھەببەت ئورنىتىش ئۈچۈن زاكات ۋە ئىنفاق[25] ئىبادىتى ناھايىتى مۇھىم.

25 . ئىنفاق: نەپىقە بېرىش بىلەن كەمبەغەللەرنىڭ تۇرمۇشىدىن خەۋەر ئېلىش، خالىس ياردەم.

باي مېلىنى قەيەردىن قانداق تېپىپ، قەيەرگە سەرپ قىلغانلىقى، يەنى ھالال ياكى ھارام ماللىرىدىن زاكات، سەدىقە، خەير ۋە ياخشى ئىشلىرىدىن ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ھېساب بېرىدۇ. ئۇ مال-مۈلكىدىن بىر قىسمىنى كەمبەغەللەرگە بېرىشكە مەسئۇل قىلىنىش بىلەن مال-مۈلۈك جەھەتتە بۈيۈك ئىمتىھانغا تۇتۇلىدۇ. پەقەت باشقا ئىشلىرى بىلەن بىرلىكتە بۇ ئىمتىھاننى قازانغان تەقدىردە ئىلاھى رىزا ۋە جەننەت نېمەتلىرىگە نائىل بولىدۇ.

كەمبەغەللەرمۇ يوقسۇللۇقتىكى سەۋرسىزلىك، شىكايەت، ئىنسانلارغا يۈك بولۇش، زۆرۈر بولمىغان ئىستەك، نەپرەت، ھەسەت، ئىسيان قاتارلىق جەھەتلەر بىلەن بىرلىكتە ئەخلاق ۋە شەرىپىنى ساقلىغان ياكى ساقلىيالمىغانلىق مەسىلىسىدە ھېسابقا تارتىلىپ، بۇلارنىڭ نەتىجىسى ئاللاھنىڭ رىزاسىغا ئۇيغۇن كەلسە، ئۇنىڭ دۇنيا دەردى ئەبەدى ئاخىرەت سائادىتىگە ئايلىنىدۇ.

**زاكات** قۇرئانى-كەرىمدە 27 يەردە ناماز بىلەن بىرلىكتە ئەمر قىلىنغان. بۇنداق كۆپ ئەمر قىلىنىشى ئۇنىڭ ئەھمىيىتىنى كۆرسىتىدۇ. لېكىن بىر يەردە مۆمىنۇن سۈرىسىدە ناماز يالغۇز زىكىر قىلىنغان بولۇپ، بۇ يەردە ناماز ئوقۇغۇچىلارنىڭ زاكاتلىرىنى بېرىدىغانلىقى بايان قىلىنغان. بۇنىڭ سەۋەبى بەدەنى ۋە مالى دەپ ئىككىگە ئايرىلغان ئىبادەتلەردە بۇ ئىككىسىنىڭ بىرىنچى ئورۇندا ۋە ئوخشاش قىممەتكە ئىگە بولغانلىقىدۇر. ئەمەللەر بىر-بىرىدىن مۇستەقىل بولغانلىقى، يەنى بىرسىنى قىلغاندا يەنە بىرسى بىكار قىلىنمايدىغان بولسىمۇ زاكاتنىڭ دىنىمىزدا ئەھمىيىتىگە قارىساق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زاكاتسىز نامازنىڭ قوبۇل بولمايدىغانلىق شەكلىدە بىر ھۆكۈمنى ئوتتۇرىغا قويغان. ئۇ ھىدايەت رەھبىرىمىز بىر ھەدىسىدە: «ناماز ئوقۇپ تۇرۇپ زاكات بەرمىگەن ئادەمنىڭ نامىزى پايدا ئېلىپ كەلمەيدۇ» دېگەن. (مۇناۋى، كۇنۇزۇل ھاقائىق، 143-بەت)

بۇ سەۋەپتىن مۆمىنلەرنىڭ ئەمرى ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ناماز ئوقۇپ، زاكات بەرمىگۈچىلەرنى قىلمىشىنىڭ خارەكتېرىدىن ئىنكار مەنىسىنى چىقىرىپ، مۇرتەد ھېسابلاپ ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش ئاچقان. چۈنكى زاكات ئىمكانى بولغانلارنىڭ موھتاجلارغا ئاللاھ تەيىن قىلغان بىر قەرزىدۇر. ئايەت-كەرىمدە:

وَفِي أَمْوَالِهِمْ حَقٌّ لِّلسَّائِلِ وَالْمَحْرُومِ

**«ئۇلارنىڭ پۇل-ماللىرىدا سائىللار ۋە (ئىپپەتلىكىدىن سائىللىق قىلالمايدىغان) موھتاجلار ھوقۇققا ئىگە ئىدى (يەنى ئۇلار سائىللارغا ۋە موھتاجلارغا سەدىقە قىلاتتى.»** (زارىيات سۈرىسى، 19) دېيىلگەن.

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «مېلىڭىنىڭ زاكىتىنى بەرگەن ۋاقتىڭدا پېقىرنىڭ مالدىكى ھەققىنى بەرگەن بولىسەن» دېگەن. (تىرمىزى)

بۇ جەھەتتىن زاكات نىساپ مىقدارىدىن ئارتۇق مالغا ئىگە بولغانلار پېقىرلارغا بېرىشكە تېگىشلىك ئىلاھى باج ھالىغا كەلتۈرۈلۈپ، قالغان مال ھالال قىلىنغان. زاكات سۈپىتىدە ئېلىنغان مۈلكىيەت قىسىممۇ-قىسىم، دەرىجىمۇ-دەرىجە جەمئىيەتتىكى ئېھتىياجلىق كىشىلەرگە بېرىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن جەمئىيەتتە تەڭپۇڭلۇق، ئادالەت ۋە ئىجتىمائىي نىزام مەيدانغا كېلىدۇ. باينىڭ مېلى پاكلىنىدۇ. بۇ ھەقىقەتنى بىلىش ئۈچۈن:

وَالَّذِينَ هُمْ لِلزَّكَاةِ فَاعِلُونَ

**«زاكىتىنى بەرگۈچىلەرمۇ پاكىزلىنىپ قۇتۇلدى.»** (مۆمىنۇن سۈرىسى، 4-ئايەت) دېگەن ئايەت-كەرىمگە دىققەت قىلىش كېرەك. باشقا بىر ئايەت-كەرىمىدە:

خُذْ مِنْ أَمْوَالِهِمْ صَدَقَةً تُطَهِّرُهُمْ وَتُزَكِّيهِم بِهَا وَصَلِّ عَلَيْهِمْ إِنَّ صَلاَتَكَ سَكَنٌ لَّهُمْ وَاللهُ سَمِيعٌ عَلِيمٌ

**«(ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنىڭ ماللىرىنىڭ بىر قىسمىنى سەدىقە ھېسابىدا ئالغىنكى، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى گۇناھلىرىدىن پاكلىغايسەن ۋە (ياخشىلىقلىرىنى) كۆپەيتكەيسەن، ئۇلارغا دۇئا قىلغىن، شۈبھىسىزكى، سېنىڭ دۇئايىڭ ئۇلارغا خاتىرجەملىك ئېلىپ كېلىدۇ، ئاللاھ ئۇلارنىڭ (سۆزىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچى، (نىيەتلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.»** (تەۋبە سۈرىسى، 103-ئايەت) دېيىلگەن.

زاكات جەمئىيەتتىكى چارىسىز ئىنسانلارنى خوش قىلىپ، زاكات بەرگۈچىلەرنى كاتتا ساۋابقا ئېرىشتۈرىدۇ. ھەقىقەتتە «پاكىزلىق» ۋە «ساپپىيەت» (ساپلىشىش) مەنىلىرىنى ئىپادىلەيدىغان «زاكات» كەلىمىسى ئىنسانىنىڭ بەزى قەلبى كېسەل، ناچار ئىللەتلىرىنى ئىسلاھ قىلىش ۋە مالنىڭ پاكلىنىشىنى تەمىنلەش قاتارلىق جەھەتلەردە مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە. كۆڭۈلنىڭ پاكلىنىشى، روھنىڭ ساپلىشىشى ۋە نەپسىنىڭ تەربىيە قىلىنىشى جەھەتتىكى بۇ پاكلىق ئەنبىيالارنىڭ ئەۋەتىلىش ھېكمەتلىرىدىن بىرىدۇر.

زاكات بەرگۈچى بىلەن ئالغۇچى ئوتتۇرىسىدا سەمىمىيەت ۋە مۇھەببەت رىشتىسىنىڭ كۈچلىنىشىگە سەۋەب بولىدۇ. زاكات موھتاجلارغا بېرىلىدىغان ئەڭ تۆۋەن باجدۇر. كامىل ئىمان ئىگىلىرى مال-مۈلكىنى سەدىقە، ئىنفاق ۋە مەرتلىك بىلەن تارقىتىپ بېرىدۇ.

دۇنيادا قەدىمدىن باشلاپ باي-كەمبەغەل ئوتتۇرىسىدىكى كۆرەش داۋاملىشىپ كەلگەن. كۆپ ۋاقىتلاردا كەمبەغەللەر بايلارغا قارشى نەپرەت ۋە ھەسەت قىلغان. بايلار كەمبەغەللەرنى پەس ۋە بىچارە كۆرۈپ، تەكەببۇرلۇق قىلغان. بۇنىڭ ئەكسىچە ھەق دىن تەبلىغ قىلغان ھەمكارلىشىش، مەرھەمەت، شەپقەت ۋە قېرىنداشلىق تۇيغۇلىرىدىن

ئېلىنغان زاكات، سەدىقە قاتارلىق ھەر خىل ئىنفاق يوللىرى ئىجتىمائىي ھاياتقا تەسىر كۆرسەتكەن دەۋىرلەرمۇ بولغان. كۈنىمىزدە زاكات تولۇق بېرىلسە، جەمئىيەتتە پېقىر ۋە چارىسىز ئىنسان يوق دېرىجىدە ئازىيىدۇ.

ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز دەۋرىدە ۋالىيلار: «زاكات ئالىدىغان كىشىلەرنى تاپالمىغانلىقى»نى خەلىپىگە بايان قىلغان. چۈنكى ئىمكان ئىگىلىرى زاكات قەرزلىرىنى بەرگەن. بۇ سەۋەپتىن ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز دەۋرى تۆت خەلىپىدىن كېيىنكى ئەڭ پارلاق دەۋر دەپ قوبۇل قىلىنىدۇ. بۇ ئەھۋال مال ۋە جاننىڭ ئاللاھتائالا ئۈچۈن ئىنفاق قىلىنىشىنىڭ رەھمەت تەزاھۇرىدۇر.

ھەزرىتى مەۋلانا تۆۋەندىكى بەيتىدە پېقىر ۋە دەرتلىك كىشىلەرنىڭ ھالىغا يېتىشنىڭ مەنىۋى پايدىسى ھەققىدە:

«پېقىرلىق ئىچىدە بوغۇلغان كۆڭۈللەر تۇمان توشقان ئۆيگە ئوخشايدۇ. سەن ئۇلارنىڭ دەردىنى تىڭشاش ۋە دەردىگە دەرمان بولۇش سۈرىتى بىلەن ئۇ تۇمانلىق ئۆيگە بىر دېرىزە ئاچقىنىڭ، ئۇنىڭ تۇمانى چىقىپ كېتىپ، قەلبىڭ نازۇكلاشسۇن ۋە روھىڭمۇ ئىنچىكىلەشسۇن.»

ئىسلام بەشەرىيەتنىڭ باي ۋە كەمبەغەل يارىسىنى مۇشۇنداق گۈزەل مەلھەم بىلەن داۋالاپ، شىپا بەخش ئەتكەن بولسا، ئىسلام سىرتىدىكى قائىدە-تۈزۈملەر ھەقىقى مەنادا بۇنى ھەل قىلالمىغان. بۇ ھەقتە قۇتۇپلارغا بۆلۈنۈپ كەتكەن. بىر قىسمى باشقىلاردىن بىر نەرسە تەلەپ قىلىشنى چەكلىسە، بىر قىسمى تىلەمچىلىكنى ئادەت قىلغان. ئىسلام زاكات ۋ ئىنفاق يولى بىلەن بۇ مەسىلىنى ئاقىلانە چارە بىلەن ھەل قىلغان.

ھەقىقەتەن، زاكات ئىسلامنىڭ ئىنسانىيەتكە بەخشەتكەن ئۇلۇغ لۈتپىدۇر. زاكات سايىسىدا جەمئىيەتتىكى پېقىر-مىسكىن، بىچارە، يولدا قالغان مۇساپىر، تۇل خوتۇن، يېتىم باللارنىڭ قىيىنچىلىقلىرى مەلۇم نىسبەتتە ھەل قىلىنىدۇ. بىر دەۋرنىڭ قۇللۇق زەنجىرىنى ئىنساننىڭ بوينىدىن يەنە ئىسلام چىقاردى. شۈبھىسىزكى، ئىسلامنىڭ قۇللارنى ھۆررىيەتكە ئېرىشتۈرۈش، ئۇلارغا ئېھسان ۋە ئىكرام قىلىش ئۈچۈن ئوتتۇرىغا قويغان چارىلىرىنىڭ ئەڭ مۇۋەپپىقىيەتلىك بولغانلىرىدىن بىرسى زاكات بىلەن ئىنفاق مۇئەسسەسىدۇر.

ئىسلام قىيىنچىلىقتا قالغانلارغا خالىس قول ئۇزۇتۇپ، قانىغان يارىلارغا مەلھەم بولغان. زاھىردا ئىنسانلارغا ياردەمدەك كۆرۈنىدىغان، ھەقىقەتتە بولسا مۈشكۈل ئەھۋالدا قالغانلاردىن پايدىلىنىپ، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىشتىن باشقا ئىشقا يارىمايدىغان ئۆسۈم مۇسىبىتىنى چەكلىگەن. چۈنكى ئۆسۈمچى (جازانىخور) باشقىلارنىڭ قىيىنچىلىقتا قېلىشى ۋە بۇ ئەھۋالىدىن پايدىلىنىشنى ئارزۇ قىلىدۇ.

زاكات بەرگەن ئادەم موھتاج ۋە قىيىنچىلىقتا قالغان كىشىلەرنىڭ دەردىگە دەرمان بولىدۇ. ئۇنىڭ يېگانە ئارزۇسى ئاللاھتائالانى رازى قىلىش بىلەن دەرتمەنلەرنىڭ دەردىگە داۋا بولۇشتىن ئىبارەت.

ئاچكۆز بىر ئىنسان مال-مۈلكى قانچىلىك كۆپ بولسىمۇ، ئۆزىگە بۇ مال داۋاملىق ئاز كۆرۈنىدۇ. لېكىن سەدىقە ۋە زاكات بېرىشكە ئادەتلەنگەن ئىنسانلارنىڭ كۆڭلى باي بولۇپ، بىر مىقدار دۇنيالىق بىلەن كۇپايە قىلىدۇ. ئۆسۈمچى قاتتىق خىرىسقا بېرىلىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن، باشقىلارنى يۇقۇتۇش ھېسابىغا ئۆز مىلىنى كۆپەيتىشنى ئارزۇ قىلىدۇ. دۇنيانىڭ بۈيۈك تىجارەت مەركەزلىرىنىڭ كۆپ قىسمىدا بۇ ئەھۋاللارنى ئۇچرىتىش مۇمكىن. بۇ ئەھۋاللارغا ئىشارەت قىلىپ ئاللاھتائالا:

يَمْحَقُ اللهُ الْرِّبَا وَيُرْبِي الصَّدَقَاتِ وَاللهُ لاَ يُحِبُّ كُلَّ كَفَّارٍ أَثِيمٍ

**«ئاللاھ جازانىنىڭ (بەرىكىتىنى) ئۇچۇرۇۋېتىدۇ، سەدىقىنىڭ (بەرىكىتىنى) زىيادە قىلىدۇ، ئاللاھ ھەر بىر ناشۈكۈر (يەنى جازانىنى ھالال قىلغۇچىنى) گۇناھكارنى دوست تۇتمايدۇ.»** (بەقەرە سۈرىسى، 276-ئايەت) دېگەن.

ئۆسۈم بىلەن شۇغۇللانغۇچىلارنىڭ ماللىرىدا بەرىكەت قالمايدۇ. بۇ بەرىكەتسىزلىك بەندىنى ئاخىرەت مۇفلىسى (زىيان تارتقۇچىسى) قىلىدۇ. بۇ زىيان بەزى ۋاقىتلاردا دۇنيادا مەيدانغا كېلىدۇ ۋە ھەقسىز قازىنىلغان تاغدەك مال-دۇنيا بىر پالاكەت، كېسەللىك ياكى ئىسراپخور ۋارىسى تەرىپىدىن ۋەيران قىلىۋېتىلىدۇ.

ئۆسۈم بىرسىدىن ئېلىپ، باشقىسىغا بېرىلىدىغان يەنى بىرسىنىڭ چىشىنى كۆچلەندۈرۈش ئۈچۈن، باشقىلارنىڭ قېنىنى شۈرايدىغان ئەسلىھە بولغانلىقى ئۈچۈن ئىجتىمائىي بايلىققا زىيان سالىدۇ. نەتىجىدە جازانىخورنىڭ ئاخىرەت بايلىقىنى ھالاك قىلىدۇ.

بۇنىڭ ئەكسىچە، جەمئىيەتتىكى پېقىر، دەرتمەن شەخسلەرگە بېرىلىدىغان سەدىقە، ئىئانىلەر ئىجتىمائىي تەكشۈرۈلۈقنىڭ داۋامىنى ساقلايدىغانلىقى ئۈچۈن دۇنيا-ئاخىرەتتە بەرىكەت ۋەسىلىسى بولىدۇ. شۇ مىسال بۇ ھەقىقەتنى گۈزەل ئىپادىلەيدۇ:

بىر كۈنى بىر تىلەمچى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئالدىغا كېلىپ، ئۇنىڭدىن بىر نەرسە تەلەپ قىلىپتۇ. ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئوغۇللىرى ھەسەن ۋە ھۈسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇماغا:

«ئاناڭلارنىڭ يېنىغا بېرىپ ئۆيدىكى ئالتە دىرھەمنى ئېلىپ كېلىڭلار» دەپتۇ. ھەسەن ۋە ھۈسەين ئۆيگە بېرىپ ئالتە دىرھەمنى ئېلىپ دادىسىغا بېرىپتۇ. ھەزرىتى ئەلى ئۇلارنى تىلەمچىگە بېرىپتۇ. ئەمىلىيەتتە ئۇ ۋاقىتتا ئۇلارنىڭ ئۇ پۇلغا ئېھتىياجى بار ئىكەن. ھەزرىتى فاتىمە ئۇ پۇل بىلەن ئۇن ئالماقچى ئىكەندۇق.

ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆيگە كىرەي دەپ تۇرۇشىغا تۆگىسىنى سېتىش ئۈچۈن كەلگەن بىر ئادەم يېنىغا كەپتۇ. تۆگىنى 140 دىرھەمگە سېتىپ، پۇلىسىنى كېيىن بەرگىن دەپ تۆگىنى ئىشىككە باغلاپ قويۇپ كېتىپتۇ. ئارىدىن بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، باشقا بىر كىشى كېلىپ، تۆگىنى 200 دىرھەمگە سېتىۋېلىپ، پۇلىسىنى دەرھال بېرىپتۇ.

ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ 140 دىرھەمنى تۆگىنىڭ ئىگىسىگە بېرىپتۇ. ئېشىپ قالغان 60 دىرھەمنى ھەزرىتى فاتىمەگە تاپشۇرۇپ:

بۇ ئاللاھنىڭ:

مَن جَاء بِالْحَسَنَةِ فَلَهُ عَشْرُ أَمْثَالِهَا ...

**«ھەر كىم ياخشىلىق قىلسا ئۇ قىلغان ياخشىلىقىنىڭ 10 ھەسسىسىنى ئالىدۇ.»** (ئەنئام سۈرىسى، 160ئايەت) دېگەن بايانىنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاستىسى ئارقىلىق بىزگە قىلغان ۋەدىسىدۇر دەپتۇ. بىز ئۇ ئالتە دىرھەمنى بەردۇق، ئاللاھتائالا ئۇنى بىزگە ئون ھەسسە قىلىپ بەردى. (ھاياتۇس ساھابە)

بۇ بەرىكەتلەرگە قوشۇپ ئاللاھتائالانىڭ:

هَلْ جَزَاء الْإِحْسَانِ إِلَّا الْإِحْسَانُ

**«ياخشى ئىش قىلغۇچى پەقەت ياخشى مۇكاپاتقا ئېرىشىدۇ.»** (راھمان سۈرىسى، 60-ئايەت) دېگەن بايانى بويىچە زاكات ۋە ئىنفاقلار بەندىلەرگە رەھمەت ئىشىكلىرىنى ئېچىپ، مۇسىبەت ئىشىكلىرىنى تاقايدۇ.

ئىستانبۇلدا ئوغرىلىق ۋەقەلىرى كۆپ بولغان ۋاقىتلاردا يۈز بەرگەن شۇ ھادىسە بىر ئىبرەتتۇر:

بەش، ئالتە ئوغرى چوڭ بىر دوكانغا كىرىپ، دۇكان ئىگىسىگە تارتمىدا قانچىلىك پۇل بولسا ھەممىسىنى بېرىشنى ئېيتىپتۇ. ياشىنىپ قالغان ئادەم ئامالسىزلىقتا تارتمىنىڭ ئاچقۇچىنى قولىغا ئالاي دەپ تۇرۇشىغا ئىشىكتە كۆزەتچىلىك قىلىۋاتقان بىر ئوغرى ئۇنى كۆرۈپ، دەرھال دۇكان ئىچىگە كىرىپ، ياشىنىپ قالغان دۇكانچىغا قالقان بولۇپتۇ. قورالىنى ئاغىينىلىرىغا قارىتىپ:

- بۇ يەردىن بىر تال تەڭگىگە چاغلىق بىر نەرسە ئالمايسىلەر!!! - دەپ ۋاقىراپتۇ. بۇ ئەھۋالدىن ھەيران قالغان ئاغىنىلىرى:

- نېمە بولدى؟ ھازىرغىچە نەچچە دۇكاننى بۇلىدۇق، بىر نەرسە دېمىدىڭ، ئارىمىزدىن نېرى تۇر، ئىشىمىزنى قىلغىلى قوي! - دەپتۇ. لېكىن بۇ ئوغرى ئاغىينىلىرىنى بۇ ئىشتىن تۇساپ قېلىش ئۈچۈن، قەتئىيلىك بىلەن:

ـ توختاپ تۇرۇڭلار! بۇ يەردىن بىر يىغىنىمۇ ئالمايمىز، گەپ ئاڭلاڭلار! بىلىڭلاركى، مېنىڭ جەسەدىمنى ئەزمىگۈچە بۇ دۇكاندىن سىلەرگە پايدا يوق. بۇ ياشنىپ قالغان ئادەمنى بىلەمسىلەر؟ مەن كۆپ يىللاردىن بېرى قىمارخانا ۋە مەيخانىلاردا ئويناپ، ئائىلەمنى تاشلىۋەتكەن ۋاقتىمدا، بۇ ئاكىمىز ئۇلارغا شەپقەت قولىنى ئۇزۇتۇپ، ئاتىلىق قىلىپ، بالىلىرىمنى چوڭتۇپ ئوقۇتقان ئىنساندۇر! ـ دەپتۇ.

بۇنى ئاڭلىغان ئاغىينىلىرى بېشىنى يەرگە ئېگىپ، بىرلىكتە كەچۈرۈم سوراپ، دۇكاندىن ئايرىلىپ چىقىپ كېتىپتۇ. (رەھمەتلىك تىمۇر تاش ئۇچار خوجىدىن)

بۇ ئالاھ ئۈچۈن قىلىنغان ئىنفاقنىڭ دۇنيادىكى پايدىسى، ئىبرەت بىلەن تولغان مەشھۇر بىر سۆز «سەدىقە بالا-قازانى يەيدۇ» دېگەن ئىپادىنىڭ تەجەللىسى.



پېقىر ۋە يوقسۇل ئىنسانلارنىڭ دەردىگە دەرمان بولۇپ، ئۇلارغا ھۇزۇر بېغىشلايدىغان تەسەللى سۇنۇشنىڭ مۇكەممەل ئىپادىسى شۈبھىسىز، پەخرى كائىنات سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئۆرنەك ھاياتىنى ئۆگىنىش بىلەن مۇمكىندۇر. ئۇ بىر تەرەپتىن مەرتىلىكنىڭ بىر مۇسۇلماننىڭ ئەسلى تەبىئىتىگە ئايلىنىشىنى تەۋسىيە قىلىپ: «بەرگۈچى قول ئالغۇچى قولدىن ئۈستۈندۇر» (بۇخارى، زاكات) دېسە، يەنە بىر تەرەپتىن:

«ئىككى كىشىگە ھەيران قېلىش كېرەك: بىرى ئاللاھتائالا مال-دۇنيا بېرىپ، ئۇنى خەجلەشكە مۇۋاپپەق بولغان كىشى؛ يەنە بىرى ئاللاھتائالانىڭ ئۆزىگە ئىلىم بېرىپ، ئۇنىڭ بىلەن ئەمەل قىلغان ۋە بۇلارنى باشقىسىغا ئۆگەتكەن كىشىدۇر.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم) دېگەن بايانلىرى بىلەن ئىنفاقنى تەشۋىق قىلسا، يەنە:

«يا رەببى! مېنى پېقىر قىلىپ ياشات، تۇرمۇشۇمنى پېقىر قىل ۋە مەھشەر كۈنى مېنى پېقىرلار بىلەن بىللە تىرىلدۈرگىن» (تىرمىزى، زۇھد، 37) دەپ دۇئا قىلىپ، سائادەت ھوجرىسىنىڭ بىر قىسمىنى غېرىپ، مىسكىنلەر پايدىلىنىدىغان شەپقەت ئۇۋىسىغا ئايلاندۇرغان. «ئەسھابى سۇففە» دەپ ئاتالغان بۇ كىشىلەرگە ياخشى قاراپ، ئۇلارنىڭ دەرتلىرىگە دەرمان بولۇشقا تىرىشىپ، ئۆزىنىڭ ئاددى-ساددا تۇرمۇشى بىلەن ئۇلارغا گۈزەل تەسەللى بولغان. ھەدىس-شەرىپلەردە:

«ئاللاھ ھۇزۇرىدا مال-مۈلك ھېسابى بولمىغان يوقسۇللار بايلاردىن 40 يىل ئىلگىرى جەننەتكە كىرىدۇ» دېيىلگەن. (تىرمىزى، كىتابۇز زۇھد)

«بايلار ئەڭ پېقىر ئىنسانلاردۇر» (بۇخارى، كىتابۇر رىقاق، بابۇل مۇقسىرىن) دېگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەقىقى ئىززەت، شەرەپ ئۆلچىمىنىڭ بايلىقتا ئەمەس، پەزىلەت ۋە تەقۋادا ئىكەنلىكىنى ئېيتقان. ئۈممىتىنىڭ ئىچىدىكى ئىنفاق قىلىش سائادىتىدىن مەھرۇم قالغان پېقىرلارغا:

«بىر كىشىنىڭ بېرىدىغان بىر نەرسىسى بولمىسا، پەقەت گۈزەل مۇئامىلە قىلسا ۋە كۆڭۈل ئالىدىغان تاتلىق سۆزلەر سۆزلىسە، بۇمۇ بىر خىل سەدىقىدۇر» (بۇخارى، ئەدەپ، 33) دەپ ئىنفاقنىڭ ھەر قانداق ئەھۋال ئاستىدا مۇمكىن بولىدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، ئۈلارنىڭ كۆڭلىنى خوش قىلغان.

بۇ ئىپادىلەر باي ياكى كەمبەغەل بولۇشنى تەۋسىيە قىلمايدۇ. ھەر ئىككى ئەھۋالنىڭ گۈزەل تەرەپلىرىنى ۋە گۈزەل تەرىپىگە قاراپ ھەرىكەت قىلىشنىڭ ئەھمىيىتىنى بايان قىلىپ، ھەر ئادەمنى ئۆزىنىڭ ئەھۋالىغا رازى بولۇشنىڭ ئەھمىيىتىنى ئىپادىلەيدۇ. بەندە ئىلاھى رىزا يولىدا ياشىسا، بايلىق ياكى كەمبەغەللىك ئۇنىڭ ئۈچۈن زىيانلىق نەرسە ئەمەس.



زاكات ۋە ئىنفاقنىڭ ھېكمەتلىرىدىن بىرى شەخسى سەرمايىنىڭ نۇرمالنىڭ سىرتىدا كۆپىيىشى ۋە بۇنىڭ ئاجىزلارنىڭ ئىزىلىپ ھەسەتخور بولۇپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىشتۇر. چۈنكى بايلىق ماختىنىش ۋە كىبىرلىنىش ۋەسىلىسى بولسا، باينىڭ ئاقىۋىتى ياخشى بولمايدۇ. جەمئىيەتتە ياردەم قىلىدىغان ۋە ياردەم ئالىدىغان پۈتۈن شەخسلەر ماددى ۋە مەنىۋى جەھەتتىن بىر-بىرلىرىگە موھتاجدۇر. بۇ ئىلاھى ئورۇنلاشتۇرۇش ھېكمەت ۋە ئىبرەتكە تولغاندۇر.

بىلىش كېرەككى، مۈلۈك مۇتلەق ئاللاھقا ئائىتتۇر. ئىنسانلارنىڭ ئىگىدارچىلىق قىلىشى بۈگۈن يېقى ئىجاد قىلىنغان ئۆتكۈزۈلۈپ بېرىلىدىغان مۈلۈككە ئوخشايدۇ. يۇنۇس ئەمرە:

مال ئىگىسى، مۈلۈك ئىگىسى،<br>
قېنى بۇنىڭ دەسلەپكى ئىگىسى؟<br>
مالمۇ يالغان، مۈلۈكمۇ يالغان،<br>
كېتىپ سەنمۇ بىر ئاز ئالدان.

دېگەن. قۇرئانى-كەرىمدە:

يَا أَيُّهَا النَّاسُ أَنتُمُ الْفُقَرَاء إِلَى اللهِ وَاللهُ هُوَ الْغَنِيُّ الْحَمِيدُ

**«ئى ئىنسانلار! سىلەر ئاللاھقا موھتاجسىلەر، ئاللاھ (ھەممىدىن) بىھاجەتتۇر، مەدھىيىگە لايىقتۇر.»** (فاتىر سۈرىسى، 15-ئايەت) دېگەن.

ئايەت-كەرىمدە ئىپادىلەنگەندەك، مۈلۈك ھەقىقەتتە شەخس ياكى جەمئىيەتنىڭ ئەمەستۇر، مۈلۈك ئاللاھقا ئائىتتۇر. ئاللاھنىڭ مۈلكىدە ئىشلىتىلىدۇ، ئۇنىڭ بەرگەن رىزقى

بىلەن ھايات كەچۈرىدۇ. شەخسلەرگە بېرىلگىنى پەقەت مەلۇم ۋاقىتلارغىچە مۈلۈكنىڭ ۋاقىتلىق ئىشلىتىلىشىدۇر.

بۇ جەھەتتىن، مال-مۈلۈك ۋە ماقام (نامۇ-ئەمەل) ئەڭ بۈيۈك ئىمتىھاندۇر. سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ تىللارغا داستان بولغان سەلتەنىتى بىر ۋاقىتلاردا تامامەن قولدىن ئېلىنغان. لېكىن ئېيتقان ئىستىغپار نەتىجىسىدە قايتۇرۇپ بېرىلگەن. بۇ ھادىسىگە ئىبرەتلىك قىلىپ ئاللاھنىڭ بىر ۋەلىسى: «رىزىقنىڭ كەينىدىن يۈگۈرمەي، ئاللاھنىڭ كەينىدىن يۈگۈرگىن» دېگەن. مال-مۈلۈك ئاللاھنىڭ بەندىسىگە بەرگەن ئامانىتىدۇر. شەخسلەرنىڭ ئۇنى خالىغانچە ئىشلىتىشى تەۋسىيە قىلىنمىغان. ئۇ مۈلكنى ھەقىقى ئىگىسى ئەمىر قىلغان شەكىلدە ئىشلىتىشى ياكى سەرپ قىلىشى لازىم. ئەگەر بايلىق ئىلاھى ئەمىرلەرگە قارشى ئىشلىتىلسە، ئىنسانلارنى تىزلىكتە ئازدۇرۇشقا، تۈرلۈك كىبىر، زۇلۇم ۋە ناھەقچىلىقلارنى قىلىشقا يول ئاچىدۇ. بۇنداق بىر ئاپەتكە دۇچار بولغانلاردا مال سۆيگۈسى قەلبكە يەرلىشىپ كېتىدۇ. ئاللاھنىڭ دۇنيا نېمەتلىرى ئارىسىدا مال ۋە ئەۋلادنى «پىتنە» دەپ زىكىر قىلىشى بۇلارنىڭ كۆڭۈلگە كىرىپ بۇتلىشىش تەھدىتى بارلىقىغا بىنائەندۇر. ئاللاھتائالا بۇ خىل بەدبەختلىككە چۈشكەنلەر ئۈچۈن:

وَالَّذِينَ يَكْنِزُونَ الذَّهَبَ وَالْفِضَّةَ وَلاَ يُنفِقُونَهَا فِي سَبِيلِ اللهِ فَبَشِّرْهُم بِعَذَابٍ أَلِيمٍ يَوْمَ يُحْمَى عَلَيْهَا فِي نَارِ جَهَنَّمَ فَتُكْوَى بِهَا جِبَاهُهُمْ وَجُنوبُهُمْ وَظُهُورُهُمْ هَذَا مَا كَنَزْتُمْ لأَنفُسِكُمْ فَذُوقُواْمَا كُنتُمْ تَكْنِزُونَ

**«ئالتۇن-كۈمۈش يىغىپ، ئۇنى ئاللاھنىڭ يولىدا سەرپ قىلمايدىغانلارغا (دوزاختا بولىدىغان) قاتتىق ئازاب بىلەن بىشارەت بەرگىن. ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) ئۇ ئالتۇن-كۈمۈشلەر جەھەننەمنىڭ ئوتىدا قىزىتىلىپ، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ پېشانىلىرى، يانلىرى ۋە دۈمبىلىرى داغلىنىدۇ. ئۇلارغا: «بۇ سىلەرنىڭ ئۆزەڭلار ئۈچۈن يىغقان ئالتۇن-كۈمۈشلەر (سىلەر بۇ دۇنيايىڭلاردىكى ئاللاھنىڭ ھەققىنى ئادا قىلمىدىڭلار). يىغقان ئالتۇن-كۈمۈشۈڭلارنىڭ ۋابالىنى تېتىڭلار» دېيىلىدۇ.»** (تەۋبە سۈرىسى، 34-35-ئايەت)

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر ھەدىسىدە:

«ھەر ساباھ يەر يۈزىگە ئىككى پەرىشتە چۈشىدۇ. بۇلاردىن بىرى: «ئاللاھىم! مېلىنى ھەق يولدا خەجلىگۈچىلەرنىڭ خەلەپىنى (بەرگىنىنىڭ يېڭىسىنى) ئۇنىڭغا ئېھسان قىلغىن» دەپ دۇئا قىلىدۇ. يەنە بىرى: «ئاللاھىم! پىخسىقلىق قىلغۇچىنىڭ مېلىنى زىيانغا ئۇچراتقىن» دەپ دۇئا قىلىدۇ. (مۇسلىم، زاكات) دېگەن.

بىر باشقا ھەدىس-شەرىپتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«مەرتىلىك ــ پۇتاقلىرى دۇنياغا سۇزۇلغان جەننەت دەرەخلىرىدىن بىر دەرەختۇر. كىم ئۇنىڭ پۇتاقلىرىدىن بىرنى تۇتسا، بۇ ئۇنى جەننەتكە كۆتۈرىدۇ. پىخسىقلىق ــ پۇتاقلىرى دۇنياغا سۇزۇلغان جەھەننەم دەرەخلىرىدىن بىر دەرەختۇر. كىم ئۇنىڭ پۇتاقلىرىدىن بىرنى تۇتسا، بۇ ئۇنى ئۇتقا (جەھەننەمگە) ئاپىرىدۇ» (بەيهاقى، شۇئابۇل ئىمان، 7ـ جىلد، 435) دەپ زاكات، سەدىقە، ئۆشرە ۋە ئىنفاق قاتارلىق ئىبادەتلەرنى ئادا قىلغانلارغا خوش خەۋەر بەرسە، پىخسىقلىق قىلغانلار ھەققىدە ئويلاشقا تېگىشلىك ئاگاھلاندۇرۇشلارنى قىلغان.

بۇ ئايەت-كەرىمە ۋە ھەدىس-شەرىپلەردە مالنىڭ قەلبە كىرىشى بىلەن موھتاجنىڭ ھەققى تارتىپ ئېلىنغان ۋاقىتتا قورقۇنۇچلۇق ئاقىۋەتكە دۇچار بولىدىغانلىقى بايان قىلىنغان. بۇ ئىلاھى ئاگاھلاندۇرۇش ئالدىدا ياخشى ئويلاپ، زاكات، سەدىقە ۋە ئىنفاقلارنى مەجبۇرى بولغان 40 تىن بىرنىلا بەرمەي ئۇنىڭدىن كۆپرەك بېرىشكە غەيرەت قىلىش كېرەك. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە:

وَيَسْأَلُونَكَ مَاذَا يُنفِقُونَ قُلِ الْعَفْوَ

**«ئۇلار سەندىن نېمىنى سەدىقە قىلىش توغرۇلۇق سورايدۇ، «(ئېھتىياجدىن) ئارتۇقىنى (سەدىقە قىلىڭلار) دېگىن.»** (بەقەرە سۈرىسى، 219ـ ئايەت)

بۇنىڭ ئۈچۈن ئەسهابى-كىرام داۋاملىق ئىنفاق سەپەرۋەرلىكى تەييارلىقىدا تۇرغان. تەبۇك سەپىرى ئۈچۈن ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مېلىنىڭ يېرىمىنى بەرسە، ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مېلىنىڭ تامامىنى ئىنفاق قىلغان. ئۇنىڭدىن:

- بالا-ۋاقىلىرىڭغا نېمە قالدۇرۇپ قويدۇڭ، يا ئەبۇبەكرى؟- دەپ سورىغان پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا:

- ئاللاھ ۋە رەسۇلىنى! - دەپ جاۋاب بەرگەن.

بىر فاقىھ (قانۇنۇناس) بىلەن شەيخ شىبلى ئارىسىدا بولغان شۇ ھادىسە ئىبرەتكە سازاۋەردۇر:

فاقىھلاردىن بىرى ئىمتىھان ئېلىش ئۈچۈن شەيخ شىبلى ھەزرەتلىرىدىن زاكاتنىڭ قانچىگە قانچە بېرىلىشى كېرەكلىكىنى سورىغان. شىبلى ھەزرەتلىرى:

- بۇنىڭ جاۋابىنى فاقىھلارنىڭ مەزھىبىگە قاراپ بېرەمدىمەن ياكى پېقىرلارنىڭ مەزھىبىگە قاراپمۇ؟ - دەپ سورىغان. فاقىھ:

- ھەر ئىككىسىگە قاراپ. - دېگەندە، شىبلى ھەزرەتلىرى:

- فاقىھلارنىڭ مەزھىبى بويىچە، ئىككى يۈز دىرھەم ئۈستىدىن بىر يىل ئۆتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ قىرىقتا بىرىگە توغرا كېلىدىغان بەش دىرھەمنى بېرىش كېرەك.

پېقىرلارنىڭ مەزھىبى بويىچە دەرھال ئىككى يۈز دىرھەمنىڭ ھەممىسىنى بېرىپ «ياقامنى قۇتقازدىم» دەپ شۈكۈر قىلىش كېرەك. - دېگەن. فاقىھ:

- بىز بۇ مەزھەپنى دىن ئالىملىرىدىن ئۆگەندۇق - دېيىشى بىلەن شىبلى ھەزرەتلىرى:

- بىزمۇ بۇ مەزھەپنى سادىقى رەببۇل ئالەمىيندىن (يەنى ئەبۇ بەكىر سىددىقتىن) ئۆگەندۇق. ئۇ بار بولغان ھەممە نەرسىسىنى كائىناتنىڭ پەخرى رەسۇل ئەكرەم سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا قويدى، يەنە: «قۇتۇلدۇم» دەپ شۈكۈر قىلىش ئۈچۈن جىگەر پارىسى قىزىنى ئۇنىڭغا بەردى. - (مەكتۇپ، 34، 3-ئەسىر) دېگەن.

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلىرىغا ئىنفاق ئىشتىياقىنى يەرلەشتۈرۈپ، ئۆزىمۇ بۇ ئىنفاق روھىغا ئەڭ گۈزەل ئۆرنەك بولغان. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلىسى بىر قوي بوغۇزلىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر مۇددەتتىن كېيىن:

- ئۇ قۇربانلىقتىن نېمە قالدى؟ - دەپ سورىدى. ھەزرىتى ئائىشە:

- پەقەت بېقىنىنىڭ سۆڭىكى قالدى. - دەپ جاۋاب بەردى. بۇنىڭ بىلەن ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

- بېقىن سۆڭىكىدىن باشقا ھەممە نەرسە بىزنىڭ بولدى دېگىنە. - دېدى. (تىرمىزى، سۈپەتۇل قىيامە، 35)

ئۇ كائىناتنىڭ پەخرى كېچىدە ئۆيىدە بىر نەچچە ئالتۇن ياكى كۈمۈش بولسا خاتىرجەم بولالماي ئۇلارنى تارقىتىپ بېرەتتى. لېكىن مۇسۇلمانلارغا ئۆزى تەتبىق قىلغان بۇ ئادەتنى پەرز قىلمىدى ۋە ئەسھابىغا كۆڭلىگە قاراپ ئىنفاق قىلىشنى تەۋسىيە قىلدى. ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مېلىنىڭ ھەممىسىنى ئىنفاق قىلغاندا قوبۇل قىلغان بولسا، باشقا بىر ساھابىغا: «مېلىڭنىڭ بىر قىسمىنى ئۆزەڭ ئۈچۈن ئايرىپ قوي، بۇنداق قىلىش سېنىڭ ئۈچۈن تېخىمۇ ياخشى» دېدى. (رامىزان ئوغلى ماخمۇت سامى، تەبۇك سەپىرى، 66)

قىسقىسى، ئىسلام زاكاتقا ئوخشاش مەلۇم نىسبەتتە مەجبۇرى ئىنفاق بىلەن بىرلىكتە ھىممەت ئىگىلىرىنى، ماددى ئەھۋالىغا ئاساسەن خالىغانچە ياردەم قىلىشتا ئىختىيارىغا قويغان. بۇ تەۋسىيەگە ئاساسەن ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تاپقان پۇلىسىنى خەجلىمەي يىغىپ قويۇشنى ھارام دەپ ھېسابلىغان. ئابدۇراخمان ئىبنى ئەۋپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆزى ئاچ قالسىمۇ، باشقىلارنىڭ قورسىقىنى تويغۇزغان، ئۆزى مۈشكۈل ئەھۋاللارغا سەۋر قىلغان، ئەمما مۇسۇلمانلارنى راھەتكە چىقىرىش ئۈچۈن غەيرەت قىلغان. چۈنكى ئۇلار مال-مۈلۈكنىڭ ئامانەتچىلىرى ئىكەنلىكى تۇيغۇسىدا كۆڭلىنى تەربىيە قىلغان ئىدى.

ئەبەدى قۇتۇلۇشقا نامزات بولغان مال-مۈلك ئىگىلىرى بۇ دۇنيادا ئامانەتچى ئىكەنلىكى ۋە ئەلۋەتتە بىر كۈنى ھەقىقى مالىك بولغان ئاللاھتائالا تەرىپىدىن ھېسابقا تارتىلىدىغانلىق تۇيغۇسى بىلەن ياشىشى كېرەك. ئايەت-كەرىمىدە:

ثُمَّ لَتُسْأَلُنَّ يَوْمَئِذٍ عَنِ النَّعِيمِ

**«ئاندىن (دۇنيادا سىلەرگە بېرىلگەن) نېمەتلەردىن سوئال-سوراق قىلىنىسىلەر.»** (تەكاسۇر سۈرىسى، 8-ئايەت) دېگەن ھەقىقەت سەۋەبىدىن ئارىف كۆڭۈللەر شۇ ئىپادىنى ھېچ بىر ۋاقىت خاتىرىدىن چىقىرىپ قويمىغان:

**«ھالالىنىڭ ھېسابى، ھارامىنىڭ جازاسى بار!»**

بۇ يەردە دۇنيا ئىستەك ۋە ئارزۇلىرىغا ئەسىر بولۇپ، ئىنفاق قىلالمىغان بايلار گۈلخان يېقىش ئۈچۈن ئوتۇن توشۇغان ھامماللارغا ئوخشۇتۇلغان.

ئىشلەش، ھالال يولدىن پۇل تېپىش ئەلۋەتتە گۈزەل ئىشتۇر. توغرا بولغىنى بۇلارنى بۇتلاشتۇرۇپ قەلبكە كىرگۈزمەستىن، ئاللاھ يولىدا ئىنفاق قىلالايدىغان بولۇش كېرەك. ئەكسىچە بولسا، مال-مۈلك دۇنيادا ھامماللىق، ئاخىرەتتە ئېچىنىشلىق ئازابقا سەۋەپ بولىدۇ

بايلىقتا توغرا بولغان غايە: «ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئىنسانلارغا پايدىلىق بولغىنىدۇر» (تەبەرانى، مەجمۇئۇل، ئەۋسات، 6-جىلد، 58) دېگەن ھەدىس-شەرىپنىڭ ھېكمىتىگە ئېرىشىشتۇر. پۇلنىڭ ئورنى كۆڭۈل ئەمەس يانچۇق بولۇشى كېرەك. ئارىف بىر شائىر شۇ مىسرالىرى بىلەن ئىنساننىڭ غەپلىتىنى گۈزەل ئىپادىلىگەن:

بىر مېهمانخانىدۇر تۈنۈگۈنكى دۇنيا،
ئۇنىڭدا بىر ئۆي ۋە بىر خارابە.
چارىسىز بىر دەرتتە سەۋدادىمەن،
چۈنكى بىنا سالدىم بۇ مېهمانخانىغا.

بىلىش كېرەككى، پېقىر-غېرىپلارنىڭ دۇئالىرى باي ۋە كۈچلۈك ئىنسانلار ئۈچۈن مەنىۋى ياردەمدۇر. يەنە بىلىش كېرەككى، پېقىرلىق بىر زىللەت ئەمەس بەلكى ئاخىرەت ئۈچۈن بولغان ھېكمەت ئالامىتىدۇر.

شۈكۈر قىلىدىغان مەرت بايلار بىلەن سەۋرىلىك، نومۇسچان پېقىرلار ئىنسانلىق شەرىپى ۋە ئىلاھى رىزادا باراۋەردۇر. ئىسلامدا تەكەببۇر، پىخسىق بايلار بىلەن ساختا پېقىرلار ئەيىپلەنگەن. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يا رەببى! پېقىرلىق ۋە بايلىقنىڭ پىتنىسىدىن ساڭا سېغىنىمەن» (مۇسلىم، زىكىر، 499) دەپ دۇئا قىلغان.

شۇڭا قانائەت ۋە تەۋەككۈل كىمدە غالىپ بولسا، ھەقىقى باي ئۇ كىشىدۇر.

ئىلاھى لۇتۇپقا نائىل بولۇشنى ئارزۇ قىلغانلارنىڭ ئۆزى پايدىلانغان دۇنيا نېمەتلىرىدىن موھتاج ۋە ئاجىزلارنىمۇ پايدىلاندۇرۇش مەجبۇرىيىتى بار. غايە قول ۋە تىلىدىن ئىنسانلار پايدىلىنىدىغان بىر مۆمىن بولۇپ، ئاللاھنىڭ رىزاسىغا نائىل بولۇشتۇر.

زاكات ۋە مال-مۈلك شۈكۈر ئىپادىسىدۇر. شۈكۈر قىلغاندا نېمەتنى كۆپەيتىدىغانلىقى ئىلاھى ۋەدىدۇر. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە:

لَئِن شَكَرْتُمْ لأَزِيدَنَّكُمْ

**«ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭلار: «نېمىتىمگە شۈكۈر قىلساڭلار، (ئۇنى) تېخىمۇ زىيادە قىلىمەن، ئەگەر (كۇفۇرانى نېمەت) قىلساڭلار، مېنىڭ ئازابىم، ئەلۋەتتە، بەكمۇ قاتتىق بولىدۇ» دەپ جاكارلىدى.»** (ئىبراھىم سۈرىسى، 7-ئايەت)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىنفاق قىلىشنى ياخشى كۆرەتتى. بىر ھەدىستە:

«ئىنفاق قىل! ئەي ئىنسان ئوغلى، ئىنفاق قىلغىنىڭكى، ساڭىمۇ ئىنفاق قىلىنسۇن.» (بۇخارى، مۇسلىم) دېگەن.

خاتاسىنى بىلىپ ئىستىغپار ئېيتىشنىڭ ئورنىغا قەلبىنىڭ قارىيىشى بىلەن ئىلاھى تەقدىرنى ئۇنتۇپ «مەن تاپتىم، مەن قازاندىم» قانائىتى بىلەن پېقىرلارنى خار كۆرگۈچىلەرنىڭ ھالىغا ۋاي! ئۇلارنىڭ بەدبەخت قارۇنغا ئوخشاش ھالاك بولۇشى مۇقەررەردۇر.

ئىلگىرى سالىھ بىر پېقىر بولغان قارۇن مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆگۈتۈپ قويغان سىميا ئىلمى[26] سايىسىدە باي بولغان. ئەمما كۆڭلىنى دۇنيا ئىشتىياقىدىن ساقلاپ قالالمىغانلىقى ئۈچۈن گۈزەل خىسلەتلىرىنى يۇقتىپ، بايلىقىنىڭ كۆپلىكى بىلەن تەكەببۇرلاشقان، قۇرئاننىڭ ئىپادىسى بىلەن ئازغۇن بولغان. ئاللاھتائالا:

إِنَّ قَارُونَ كَانَ مِن قَوْمِ مُوسَى فَبَغَى عَلَيْهِمْ وَآتَيْنَاهُ مِنَ الْكُنُوزِ مَا إِنَّ مَفَاتِحَهُ لَتَنُوءُ بِالْعُصْبَةِ أُولِي الْقُوَّةِ إِذْ قَالَ لَهُ قَوْمُهُ لَا تَفْرَحْ إِنَّ اللهَ لَا يُحِبُّ الْفَرِحِينَ

**«قارۇن ھەقىقەتەن مۇسانىڭ قەۋمىدىن ئىدى. قارۇن ئۇلارغا يوغانلىق قىلدى، قارۇنغا خەزىنىلەردىن شۇ قەدەر كۆپ بەرگەن ئىدۇقكى، ئۇلارنىڭ ئاچقۇچلىرىنى (كۆتۈرۈش) كۈچلۈك بىر جامائەگىمۇ ھەقىقەتەن ئېغىرلىق**

26. سىميا ئىلمى: قىممىتى يوق كان مەھسۇلاتلىرىنى قىممەتلىك كان بايلىقىغا ئايلاندۇرۇش سىرىنى تەتقىق قىلىدىغان مەۋھۇم ئىلىم.

**قىلاتتى، ئەينى ۋاقىتتا قارۇنغا قەۋمى ئېيتتى: «كۆرەڭلەپ كەتمە، ئاللاھ ھەقىقەتەن كۆرەڭلەپ كەتكۈچىلەرنى دوست تۇتمايدۇ.»** (قەسەس سۈرىسى، 76-ئايەت)

قارۇن بۇ سۆزلەر ۋە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسىھەتلىرىگە قۇلىقىنى ئېتىۋالغان. مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا مېلىنىڭ زاكىتىنى بېرىشنى ئېيتقاندا، باي بولۇشىدا ئۇنىڭغا قەرزدار بولسىمۇ:

- مېلىمغا كۆز تىكتىڭمۇ سەن؟ بۇ پۇللارنى مەن تاپتىم! - دېگەن. بۇ ۋەقە قۇرئانى-كەرىمدە:

**«ئاللاھ ساڭا بەرگەن بايلىق بىلەن ئاخىرەت يۇرتىنى تىلىگىن، دۇنيادىكى نېسىۋەڭنىمۇ ئۇنۇتمىغىن. ئاللاھ ساڭا ياخشىلىق قىلغاندەك، سەن (ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگىمۇ) ياخشىلىق قىلغىن، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىقنى تىلىمىگىن، ئاللاھ ھەقىقەتەن بۇزغۇنچىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتمايدۇ». قارۇن: «مېنىڭ ئاللاھدە بىلىمىم بولغانلىقتىن، بۇ بايلىققا ئېرىشتىم» دېدى. قارۇندىن ئىلگىرى ئۆتكەن ئۈممەتلەردىن ئۇنىڭغا قارىغاندا تېخىمۇ كۈچلۈك، توپلىغان (مېلى) تېخىمۇ كۆپ بولغان كىشىلەرنى ئاللاھنىڭ ھالاك قىلغانلىقىنى ئۇ بىلمىدىمۇ؟ گۇناھكارلارنىڭ گۇناھلىرىنىڭ سورىلىشى (ئاللاھ بۇنى بىلگەنلىكى ئۈچۈن) ھاجەتسىزدۇر. قارۇن ئۆز قەۋمىنىڭ ئالدىغا بارلىق زىننىتى بىلەن ھەشەمەتلىك ھالدا چىقتى. دۇنيا تىرىكچىلىكىنى كۆزلەيدىغانلار: «كاشكى، بىزگە قارۇنغا بېرىلگەن بايلىق بېرىلسىچۇ، ئۇ ھەقىقەتەن (دۇنيالىقتىن) چوڭ نېسىۋىگە ئىگە ئىكەن» دېدى. ئىلىملىك كىشىلەر« «ۋاي سىلەرگە! ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەلنى قىلغان كىشىگە ئاللاھنىڭ ساۋابى ياخشىدۇر. ئۇ ساۋاب پەقەت سەۋرى قىلغۇچىلارغىلا بېرىلىدۇ.» دېدى. قارۇننى ئۇنىڭ ئۆيى بىلەن قوشۇپ يەرگە يۇتقۇزدۇق، ئۇنىڭدىن ئاللاھنىڭ ئازابىنى دەپئى قىلىدىغان بىر جامائە بولمىدى. قارۇن ئۆزىنى قوغدىيالمىدى. تۈنۈگۈن تېخى قارۇننىڭ دەرىجىسىنى ئارزۇ قىلغانلار دېيىشتىكى: «پاھ كۆردۈڭمۇ؟ ئاللاھ بەندىلىرىدىن خالىغان ئادەمنىڭ رىزقىنى كەڭ قىلىدىكەن، (خالىغان ئادەمنىڭ رىزقىنى) تار قىلىدىكەن، ئاللاھ بىزگە مەرھەمەت قىلمىغان (يەنى ئارزۇ قىلغىنىمىزنى بەرگەن بولسا ئىدى، بىزنى ئەلۋەتتە يەر يۇتاتتى، ۋاي كۆردۈڭمۇ؟ كاپىرلار نىجات تاپالمايدۇ.»** (قەسەس سۈرىسى، 77-82-ئايەت)

دۇنياغا بىرىلىپ ئاخىرەتنى ئۇنۇتقان مال-مۈلۈك سەۋداسى كىشىلەرنىڭ ئاقىۋەتلىرىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدىغان بىر سەھنە ئىلاھى بايلىق ۋە نېمەتلەردىن ئەبەدى مەھرۇمىيەت بولۇپ، بۇ ئەھۋالنى شائىر مۇنداق مىسرالاشتۇرغان:

مال-دۇنيا دەرياسىغا كىرىپ كەتكەندە،
بۇراننى ئويلىمايدۇ ئەسكى يەلكەنچى.
بۇ قانداق بايلىقتۇر ئېيتە ئەي قارۇن،
قىلىپتۇ سېنى ئىچ ئاغرىتىلمايدىغان تىلەمچى؟!

شېئىردا تەسۋىرلەنگەن قارۇن ئاخىرەت تىلەمچىسى. چۈنكى ئاخىرەت يۇرتى ئۆمۈر بويى ئىخلاس بىلەن ئاللاھقا ئىتائەت قىلغان تەقۋا ئىگىلىرىگە ئائىتتۇر. ئايەتتە:

تِلْكَ الدَّارُ الْآخِرَةُ نَجْعَلُهَا لِلَّذِينَ لَا يُرِيدُونَ عُلُوّاً فِي الْأَرْضِ وَلَا فَسَاداً وَالْعَاقِبَةُ لِلْمُتَّقِينَ

**«ئەنە شۇ ئاخىرەت يۇرتىنى يەر يۈزىدە چوڭچىلىق قىلىشنى ۋە بۇزغۇنچىلىق قىلىشنى كۆزلىمەيدىغانلارغا خاس قىلدۇق، (ياخشى) ئاقىۋەت تەقۋادارلارغا مەنسۇپتۇر.»** (قەسەس سۈرىسى، 83-ئايەت) دېيىلگەن.

ھەزرىتى مەۋلانا دۇنيا مېلىغا مۇپتىلا بولۇپ ئاخىرەتتە زىيان تارتقان كىشىلەرنىڭ ھالىغا ئېچىنىپ:

«ئىنسانغا نېمە بولدىكى، ئالتۇن، دۇنيا مېلىنىڭ قۇلى بولىدۇ؟ توغرا يولدا خەجلەنمىگەن نەرسە نېمىدۇر؟ نېمىنى ئىپادىلەيدۇ؟ دۇنيا مېلىنىڭ ئەسىرى بولۇپ، ئۇنىڭ ئىشىكىدە يىلانغا ئوخشاش تولغۇنۇپ، يەرلەردە سۆيرۈلۈش زىللىتى، ئىنساننى قولى بوش ئاسمانغا ئەۋەتكەن بىر زىللەت سەۋەبى ئەمەسمۇ؟!

قارۇنغا ئوخشاش مال-مۈلۈككە ئەسىر بولۇپ، مەنىۋى چىرىكلىكنىڭ گىردابىدا بوغۇلغان سالەبە[27] نىڭ ئاقىۋىتى ئويلىنىشقا تېگىشلىكتۇر:

سالەبە مەدىنە مۇسۇلمانلىرىدىن بولۇپ مال-مۈلۈككە قارىتا قاتتىق ئىشتىياقى بار ئىدى. باي بولۇشنى ئارزۇ قىلاتتى. بۇ مەقسەتتە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن دۇئا قىلىشنى تەلەپ قىلدى. ئۇنىڭ بۇ تەلىۋىگە ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

«شۈكرىنى ئادا قىلالايدىغان ئاز مال شۈكرىنى ئادا قىلالمايدىغان كۆپ مالدىن ياخشىدۇر» دەپ جاۋاب بەردى. بۇ سۆزدىن كېيىن ئارزۇسىدىن ۋاز كەچكەن سالەبە بىر

27 . سالەبە: ساھابىلارنىڭ ئارىسىدا سالەبە ئىسىملىك 29 كىشى بار بولۇپ، سۆزى بايان قىلىنغان سالەبە بۇلاردىن بىرىدۇر. بۇ شەخس بەدىر غازىسى ۋە تەقۋا ساھىبى بولغان سالەبە ئەمەستۇر.

مۇددەتتىن كېيىن ئىشتىياقىنىڭ قايتىدىن كۈچلىنىشى بىلەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ:

- يا رەسۇلۇللاھ، دۇئا قىل! باي بولاي! - دېدى. بۇ قېتىم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

- مەن سېنىڭ ئۈچۈن كۇپايە قىلىدىغان ئۆرنەك ئەمەسمۇ؟ ئاللاھقا قەسەم قىلىمەنكى، ئەگەر ئارزۇ قىلسام، شۇ تاغلار ئالتۇن-كۈمۈش بولۇپ كەينىمدىن كېلەتتى. لېكىن مەن ھالىمغا قانائەت قىلدىم. - دېدى.

سالەبە يەنە ئارزۇسىدىن ۋاز كەچتى. پەقەت ئىچىدىكى بايلىق ھەۋىسى پەسەيمىدى. ئۆز-ئۆزىگە: «باي بولسام، پېقىر-يوقسۇللارغا ياردەم قىلىمەن، تېخىمۇ كۆپ ئەجىر ئالىمەن» دەپ ئويلاپ، نەپسىنىڭ شىددەتلىك ئارزۇسىغا يېڭىلىپ، ئۈچىنچى قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ:

- سېنى ھەق پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكۈچىگە قەسەم قىلىمەنكى، ئەگەر مېنى باي قىلسا، پېقىر-يوقسۇلنى قوغداپ، ھەر ھەق ئىگىسىگە ھەققىنى بېرىمەن - دېدى. بۇنداق قاتتىق تەلەپ ئالدىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- يا رەببى! سالەبەگە تەلەپ قىلغان مالنى بەرگىن. - دەپ دۇئا قىلدى.

قىسقا ۋاقىتتىن كېيىن بۇ دۇئا ۋەسىلىسى بىلەن ئاللاھتائالا سالەبىگە بۈيۈك بىر بايلىق ئېھسان قىلدى. قويلىرى تاغۇ-تاشلارنى تولدۇردى. لېكىن بۇ ۋاقىتقىچە مەسجىد قۇشى دەپ سۈپەتلەنگەن سالەبە مال-مۈلۈك بىلەن مەشغۇل بولۇش تۈپەيلىدىن ئاستا-ئاستا جامائەتكە قېتىلمايدىغان بولدى. ھەتتا پەقەت جۈمە نامىزىغىلا كېلىدىغان بولدى. بىر مۇددەتتىن كېيىن، جۈمە نامىزىغا كېلىشىنىمۇ تەركەتتى. بىر كۈنى ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭ ئەھۋالىنى ئۇقۇپ:

- ئىست، سالەبە! - دېدى. سالەبەنىڭ غەپلەت ۋە جاھالىتى بۇنىڭ بىلەن قالمىدى. زاكات يىغىش ئۈچۈن كەلگەنلەرگە:

- بۇ سىلەرنىڭ قىلغىنىڭلار باج-سېلىق يىغىشتىن ئىبارەتتۇر. - دەپ ئىلگىرى ۋەدە قىلغان نەرسىنى بېرىش ئۇياقتا تۇرسۇن، پېقىر-يوقسۇللارنىڭ ئايەتتە كۆرسىتىلگەن ئەڭ تۆۋەن ھەققىنىمۇ بېرىشتىن يالتايدى. نەتىجىدە مۇناپىقلاردىن بولدى. بۇ ئەھۋال ئايەت-كەرىمدە مۇنداق دېيىلگەن:

وَمِنْهُم مَّنْ عَاهَدَ اللهَ لَئِنْ آتَانَا مِن فَضْلِهِ لَنَصَّدَّقَنَّ وَلَنَكُونَنَّ مِنَ الصَّالِحِينَ

فَلَمَّا آتَاهُم مِّن فَضْلِهِ بَخِلُواْ بِهِ وَتَوَلَّواْ وَّهُم مُّعْرِضُونَ

**«ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى بەزىلەر: «ئەگەر ئاللاھ بىزگە ئۆز پەزلىدىن ئاتا قىلسا (يەنى رىزقىمىزنى كەڭ قىلسا) ئەلۋەتتە سەدىقە بېرەتتۇق، ئەلۋەتتە ياخشىلاردىن بولاتتۇق» دەپ ئاللاھقا ئەھدە قىلدى. ئاللاھ ئۇلارغا ئۆز پەزلىدىن ئاتا قىلغان (يەنى باي قىلغان) چاغدا، بېخىللىق قىلىشتى (يەنى ئەھدىنى بوزۇپ، ئاللاھقا ۋە ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىشتىن يۈز ئۆرۈشتى.»** (تەۋبە سۈرىسى، 75ـ76ـئايەت)

ئاخماقلىقىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشىنى ئاڭلىماي، ئۆز بېشىمچىلىق قىلىپ، ئېچىنىشلىق ئاقىۋەتكە دۇچار بولغان سالەبە دۇنيانىڭ ۋاقتىلىق بايلىقىغا ئالدىنىپ، ئەبەدىيەت پېقىرى بولدى. قاتتىق پۇشايمانلىق ئىچىدە دۇنيادىن كەتكەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى ئۇنىڭ قۇلىقىدا پىسىلدايتتى:

«شۈكرىنى ئادا قىلايدىغان ئاز مال شۈكرىنى ئادا قىلالمايدىغان كۆپ مالدىن ياخشىدۇر.»

لېكىن بۇ ئاگاھلاندۇرۇشقا قۇلاق سالمىغان سالەبە پانى بايلىقنىڭ ئۆزىنى پەرىشان قىلغان گىرداپلىرى ئىچىدە ئەبەدى ئەلەمگە دۇچار بولۇپ جان ئۈزدى. سائادەت ھېسابلىغان قىسقا ۋاقىت ۋە ئاز بىر مال بىلەن ئەبەدى سائادىتىنى ئاخماقلارچە قۇربان قىلدى. (ئەخمەت شاھىن، تارىخنىڭ شەرەپ لەۋھەلىرى، 27)

يۇقىرىدا بايان قىلىنغاندەك، ئىنسان يارىتىلىش تەبىئىتىدە دۇنياغا مايىل كېلىدۇ. دۇنيا مېلى نەپسكە چىرايلىق كۆرۈنىدۇ. ئۇنىڭغا ئالدانغانلار تويۇشنى بىلمەيدۇ. ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ ھەقىقەتنى ئىپادىلەپ:

«ئادەم بالىسىنىڭ ئىككى ۋادى مېلى بولسا، يەنە ئۈچۈنچىسىنى ئىستەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئادەم ئوغلىنىڭ قارنىنى تۇپراقتىن باشقا نەرسە تولدۇرالمايدۇ.» (بۇخارى، مۇسلىم) دېگەن.

مال يىغىلغان مۇددەتكىچە ئىنساننىڭ ھەۋىسى كۆپىيىپ، مال خۇمار بولۇپ قالىدۇ. كۆزى مالغا تويمىغان ئادەمدە مەرھەمەت ۋە شەپقەت تۇيغۇسى ئازىيىدۇ، ئىنفاق قىلىش ئۇنىڭغا تەس كېلىدۇ. نەپسى ئۇنىڭغا: «باي بولغاندىن كېيىن قىلارسەن» دەپ تەسەللى بېرىدۇ. بۇنداق ئىنسان روھى جەھەتتىن كېسەل، جىسمانى جەھەتتىن ئاجىز بولىدۇ. ماھىيىتىنى بىلەلمىگەن شۇ دۇنيا «ئەتە قىلىمەن دېگۈچىلەر ھالاك بولدى» دېگەن سۆزگە شاھىت بولىدۇ.



سالەبەنىڭ يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ھېكايىسى دۇنيا مېلىغا ئالدىنىشنىڭ زىيىنىنى ئىپادىلەش بىلەن بىرگە تەقدىرنى مەجبۇرلاشنىڭ ۋە دۇئا ئەدىبىگە رىئايەت

قىلماسلىقنىڭ ئېچىنىشلىق ئاقىۋىتىنى بىلىشىمىز ئۈچۈن مۇكەممەل ئۆرنەكتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ھەققىدىكى ئىلاھى مەقسەتنى بىلگەن بولسىمۇ، ئېھتىمال ئۈممەتنى ئۈچۈن بۇنداق بىر مىسال مەيدانغا چىقسۇن دەپ سالەبىنىڭ قاتتىق تەلىۋىگە ئاساسەن دۇئا قىلغان. بىز ئالالاھتىن بىر نەرسە تەلەپ قىلغاندا ئۇ نەرسىنىڭ ھەققىمىزدە ياخشى-يامان بولىدىغانلىقى مەسىلىسىدە ئەقلىمىزگە ھەددىدىن ئارتۇق ئىشىنىش، قاتتىق تەلەپ قىلىشنىڭ ئورنىغا تەلىۋىمىزنىڭ ئاللاھ نەزىرىدە مەقبۇل بولسا قوبۇل قىلىنىشىنى تەلەپ قىلىشىمىز كېرەك. ئەكسىچە، لۇتۇپ ئىچىدە ساقلانغان ئازابلارنى كۆرەلمىگەنلىكىمىز سەۋەبىدىن بېشىمىزغا چارىسىز دەرتلەر كېلىشى مۇمكىن. دۇئا ۋە سەدىقىنىڭ مۇتلەق تەقدىر بولمىسىمۇ مۇقىملاشمىغان تەقدىرنى ئۆزگەرتىدىغانلىقى دىنىي ھەقىقەتتۇر. لېكىن ئۇ ئۆزگىرىشنىڭ زاھىرى، باتىنى پايدىسى ياكى زىيىنىغا بولىدىغانلىقى ھەققىدە ئاجىز ئەقلىمىز بىلەن تەيىن قىلىشىمىز بۇيۇك خاتادۇر. دۇئا رەببىمىزنىڭ بىزگە قىلغان ئەمرى، نېمىتى ۋە رۇخسىتىدۇر. لېكىن ئۇنىڭ ئاقىۋىتىنى ئەقىل ۋە ھېسلىرىمىز بىلەن تولدۇرساقمۇ بۇ ئاقىۋەتنىڭ قەتئىي ياخشى بولىدىغانلىقى ھەققىدە قاتتىق تۇرماسلىقىمىز كېرەك. ئاللاھتىن «يا رەببى! بۇ ئىش ياخشى بولسا ئەمەلگە ئاشۇرغىن!» دەپ ئىلتىجا قىلىشنى ئۇنۇتماسلىق كېرەك.



مالنى پايدىلىق ھالەتكە كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئۇنى ئىلاھى ئەمىرلەرگە ئۇيغۇن يولدا ئىشلىتىش كېرەك. بۇ شەخس ۋە جەمئىيەتنىڭ دۇنيا-ئاخىرەت سائادىتى ئۈچۈن زۆرۈردۇر.

زاكات قەمەرى يىلى بويىچە يەنى 355 كۈن ئىچىدە يۈزدە 2.5 پىرسەنتى بېرىلىدۇ. لېكىن كۈنىمىزدە تىجارى قۇرۇلۇشلار شەمسىيە يىلىغا قاراپ ھېساب قىلىنىۋاتىدۇ. شەمسىيە يىلى 365 كۈن بولغانلىقى ئۈچۈن، ئارىدىكى ئون كۈنلۈك پەرقنىمۇ زاكاتقا قوشۇش كېرەك. زاكات يۈزدە 2.5 پىرسەنت بولسا شەمسىيە يىلى بويىچە يۈزدە 2.6 پىرسەنت بولۇشى لازىم.

زاكاتنىڭ ھېسابلىنىشىدا دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك يەنە بىر ئەھۋال مال باھاسىنىڭ ئۆرلەپ كېتىشىدۇر. كۈنىمىزدە يىلىغا 100% گە يېقىن قىممەت يۇقىتىپ قويۇش سەۋەبى بىلەن زاكاتنىڭ بىر يىل ئىچىدە ھەر خىل ۋاقىتلاردا ئادا قىلىنىشى ھېسابقا قېتىلغاندا پەرز بولغان ئەھۋالدىكى قىممىتىگە سادىق قېلىش ئۈچۈن زاكاتقا ئائىت مەبلەغنىڭ مۇقىم بىر قىممەتكە توغرىلىنىشى مۇھىمدۇر. ئەكسىچە زاكات مەبلىغى قىرىقتا بىرنىڭ ئاستىغا چۈشىدۇ. موھتاجلار جاپا تارتىدۇ، زاكاتمۇ كەم بولۇپ قالىدۇ.

دىققەت قىلىش كېرەككى، زاكات پەقەتلا شەخسلەرگە ۋە زۆرۈر ئېھتىياج ئىگىلىرىگە بېرىلىدۇ. جامى، مەكتەپ، قۇرئان كۇرسى ۋە دوختۇرخانىلارغا زاكات بېرىلمەي ئىنفاق قىلىنىدۇ. ئىكرام مەقسىتى بىلەن موھتاجغا يېگۈزۈلگەن تاماق زاكات ئەمەس، ئىنفاق بولىدۇ. چۈنكى مۈلۈك ئىگىسى بولۇش شەرتى يوق.

زاكات بېرىلىدىغان يەرلەر قۇرئانى-كەرىمدە كۆرسىتىلگەن يەرلەر بولۇپ، بۇنىڭ كۆپلىگەن پايدىلىرى بار. بۇ سايىدا موھتاج ئىنسانلارنىڭ باشقىلارنىڭ ئالدىدا يۈزى تۆكۈلۈپ، ھۆرمىتى چۈشۈپ كېتىشىنىڭ ئالدى ئېلىنغان بولىدۇ. يەنە تىلەمچىلىكتەك ئەمگەكسىز تىرىكچىلىك يولىغا شارائىت تەييارلاپ بەرمىگەنلىك بولىدۇ.

بىر كۈنى سەھرادا ياشايدىغان ساھابىلاردىن بىرى پەيغەمبىرىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ سەدىقە تەلەپ قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئادەمنىڭ كۈچ- قۇۋۋىتىنىڭ بارلىقىغا قاراپ:

- سېنىڭ دۇنيالىق نېمەڭ بار؟ - دەپ سورىغان. ئۇ ساھابى:

- بىر تاغار ۋە بىر قاچام بار. - دېگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

- بۇنى سېتىپ ئورنىغا بىر پالتا ئالغىن، بۇ پالتا بىلەن ئورماندىن ئوتۇن كېسىپ سېتىپ تۇرمۇشىڭنى قامدىغىن. - دېگەن. (ئەبۇ داۋۇد، كىتابۇز زاكات)

ھەقىقەتەن، ئۇ مۇسۇلمان شۇنداق قىلغان. ئاللاھ ئۇنىڭغا شۇنداق بىر ئېھسان قىلغانكى، تىلەمچىلىك ئىللىتىدىن قۇتۇلغان.

ئىسلام ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ باشقىلاردىن بىر نەرسە تەلەپ قىلىشىنى چەكلىمەسلىك بىلەن بىرلىكتە ئەخلاقى جەھەتتىن تەۋسىيەمۇ قىلمىغان. خىجىل بولماي ھەر ئالدىغا كەلگەندىن بىر نەرسە تەلەپ قىلىشنى ئادەت قىلغانلارنى ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە:

وَمِنْهُم مَّن يَلْمِزُكَ فِي الصَّدَقَاتِ فَإِنْ أُعْطُواْ مِنْهَا رَضُواْ وَإِن لَّمْ يُعْطَوْاْ مِنهَا إِذَا هُمْ يَسْخَطُونَ

**«(ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنىڭ بەزىسى سېنىڭ سەدىقە (ۋە غەنىمەت)لەرنى تەقسىم قىلىشىڭنى ئەيىبلەيدۇ، ئۇلارغا ئۇنىڭدىن بېرىلسە خوش بولۇشىدۇ، بېرىلمىسە خاپا بولۇشىدۇ.»** (تەۋبە سۈرىسى، 58-ئايەت) دېگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنداق كىشىلەردىن ئالدىغا كېلىپ زاكاتتىن بىر نەرسە تەلەپ قىلغان بىر كىشىگە:

«ئاللاھ زاكات ماللىرىنى ھەر قانداق شەخس ھەتتا پەيغەمبەرنىڭ ئارزۇ-ئىرادىسىگە بەرمىگەن. بۇلارنىڭ ئىشلىتىلىشى ئۈچۈن سەككىز يەر كۆرسەتكەن. ئەگەر سەن بۇ

سەككىزىنىڭ بىرسىگە كىرسەڭ، ئۇ ۋاقىتتا زاكات مېلىدىن ھەققىڭنى ئالالايسەن» دېگەن. (بەيھاقى، سۇنەنۇل كۇبرا، 7-جىلد، 6)

بۇ يەردە زاكاتنى يېرىگە سەرپ قىلىش جەھەتتە ئەستايىدىللىق تەلەپ قىلىنغان. چۈنكى زاكات پەقەت ئايەتتە كۆرسىتىلگەن يەرلەرگە بېرىلىدۇ. بونىڭدىن باشقا يەرگە بېرىلىدىغان ئىنفاقلار «خەير-ساخاۋەت» دەپ ئاتىلىدىغان زاكاتنىڭ سىرتىدىكى ئىئانىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زاكات مېلى بەرگەندە ئەھلى بولمىسا رەد قىلغان. ئەمما زاكاتنىڭ سىرتىدا قىلغان ئىنفاقلىرىنى رەد قىلمىغان. ئايەتتە دېيىلگەندەك:

وَأَمَّا السَّائِلَ فَلَا تَنْهَرْ

**«بىر نەرسە تەلەپ قىلغۇچىغا ئازار بەرمە.»** (زۇھا سۈرىسى، 10-ئايەت) دېگەن ئىپادىگە ئاساسلىنىپ ھەرىكەت قىلغان.

«سىلەرنىڭ گۈزەل ئەخلاقلىق بولغانلىرىڭلار ئالدىڭلارغا كېلىپ قول تەڭلىگەن بىر كىشىگە خورما دانىسى بېرىپ بولسىمۇ قۇرۇق قايتۇرمىغانلاردۇر.» دېگەن (بۇخارى، كىتابۇز زاكات)

بۇ ھەدىس-شەرىپتىن ئىلھام ئالغان مۇھتەرەم ئاتىمىز مۇسا ئەپەندى تەلەپ قىلىشنى ئادەتكە ئايلاندۇرغان كىشىلەرگىمۇ يەنى تىلەمچىلەرگىمۇ سەدىقە بېرىپ:

«بەرمەسلىككە كۆنۈپ قالماسلىق ئۈچۈن ئاز بولسىمۇ بېرىش كېرەك» دېگەن ئىدى. شۇ ھەقىقەتنى بىلىش كېرەككى، ئىسلامدا پەقەت ئالاھىدە ئەھۋاللار ئاستىدا تىلەمچىلىك قىلىشقا رۇخسەت بار. چۈنكى باشقىلارغا قول ئېچىش ئەسلىدە ئىنساننى پەسلەشتۈرىدىغان بىر ئىشتۇر. بۇ سەۋەپتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسھابىدىن بەيئەت ئالغاندا كۆپ قىسمىغا «ھېچ كىمدىن بىر نەرسە تەلەپ قىلماسلىقنى» شەرت قىلغان.

پېقىرلار ئارىسىدا خىجىل بولمايدىغان، يۈزى قېلىن، ئالدىغا كەلگەندىن پۇل تەلەپ قىلىدىغان تۈردىكىلەر بىلەن پېقىرلىق ۋە قىيىنچىلىقنى ئىچىگە يۇتۇدىغان كىشىلەرنى بىر-بىرىدىن ئايرىش كېرەك. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«پېقىر بىر لوقمىنى بۇ ئىشىك ياكى شۇ ئىشىكتىن ئالغۇچى ئەمەس» دىگەندە ساھابىلەر:

- يا رەسۇلۇللاھ ئۇنداق بولسا پېقىر كىمدۇر؟ - دەپ سورىغاندا رەسۇلى ئەكرەم سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «پېقىر ئېھتىياج ئىچىدە قىينالغان بولسىمۇ ئېھتىياجىنى ئېيتالمىغان، ھېچكىمدىن بىر نەرسە تەلەپ قىلمىغان كىشىدۇر» دەپ جاۋاب بەرگەن. (كىتابۇز زاكات، بابۇل مىسكىن)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەدىس-شەرىپ بىلەن شۇنى بايان قىلىشنى ئارزۇ قىلغان: ھەر ئالدىغا كەلگەندىن بىر نەرسە تەلەپ قىلىدىغان تىلەمچىلەر قانداقلا بولسۇن بىر نەرسىگە ئېرىشىدۇ. تاشلاپ قويۇشقا بولمايدىغان كىشىلەر بولسا ئەھۋالىنى مەخپىي تۇتۇپ سەۋر ۋە قانائەت بىلەن پېقىرلىققا رازى بولغانلاردۇر. ئەھۋالىنى ئېيتالمىغان بۇنداق ئادەملەرگە قىلىنىدىغان ئىنفاقنىڭ ئەھمىيىتى قۇرئانى-كەرىمدە:

لِلْفُقَرَاء الَّذِينَ أُحصِرُواْ فِي سَبِيلِ اللهِ لاَ يَسْتَطِيعُونَ ضَرْباً فِي الأَرْضِ يَحْسَبُهُمُ الْجَاهِلُ أَغْنِيَاء مِنَ التَّعَفُّفِ تَعْرِفُهُم بِسِيمَاهُمْ لاَ يَسْأَلُونَ النَّاسَ إِلْحَافاً وَمَا تُنفِقُواْ مِنْ خَيْرٍ فَإِنَّ اللهَ بِهِ عَلِيمٌ

**«ئۆزىنى ئاللاھ يولىغا ئاتىغان، (تىرىكچىلىك قىلىش ئۈچۈن يىراق جايلارغا بارالمايدىغان) يوقسۇللارغا خەير-ئېھسان قىلىنىشى كېرەك. ئەھۋالنى ئۇقمىغانلار، ئۇلارنىڭ نەرسە تىلىمىگەنلىكلىرىگە قاراپ، ئۇلارنى باي دەپ گۇمان قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ چىرايىدىن تونۇيسەن، ئۇلار كىشىلەرگە چاپلىشىۋېلىپ تىلەمچىلىك قىلمايدۇ. مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير-ئېھسان قىلماڭلار، ئاللا ھەقىقەتەن ئۇنى بىلگۈچىدۇر.»** (بەقەرە سۈرىسى، 273-ئايەت) دېيىلگەن.

بۇ ئايەت-كەرىمدىن چىقىدىغان مەنا زاكات بېرىدىغان كىشى تەملىك[28] ۋە تاھاررى[29]غا دىققەت قىلىشى كېرەك. چۈنكى زاكاتىنىڭ سەھىھ بولۇشى بۇنىڭغا باغلىقتۇر. تەملىك مۈلك قىلىپ بېرىش، تاھاررى بېرىشتىن ئىلگىرىكى تەكشۈرۈش، يەنى زاكاتنىڭ ئورنىنى تاپقان ياكى تاپمىغانلىقىنى تەكشۈرۈش. ئەگەر زاكات تاھاررى (تەكشۈرۈش) قىلماستىن بېرىلىپ، كېيىن بىلىنگەندە زاكات ئېلىشقا تېگىشلىك كىشىلەردىن باشقا كىشىلەرگە بېرىلگەن بولسا، زاكات سەھىھ بولمايدۇ. لېكىن تاھاررى قىلىنغاندىن كېيىن، يەنە خاتالىق كېلىپ چىقسا، زاكاتنى قايتىدىن بەرمىسىمۇ بولىدۇ.

زاكات بېرىشتە تۆۋەندىكى نوقتىلارغا دىققەت قىلىش كېرەك:

ئىنسانىنىڭ ھەممە نەرسىدىن ئەۋۋەل ئۆز نەپسىدە ھەققى بار. ئۇنىڭدىن كېيىن ئائىلىسى، ئۇنىڭدىن كېيىن تۇققانلىرى. مىراس قانۇنىدىمۇ ئوخشاشلا زاكاتتىكى تەرتىپ ئاساس قىلىنىدۇ. ھەق ئىگىلىرىنىڭمۇ ئۆز ئارىسىدا ئىلگىرى كېيىنلىك تەرتىپى بولىدۇ. بۇ ئىككى نەرسىگە تايىنىدۇ. بىرىنچىسى بەرگۈچىلەرنىڭ يېقىنلىق ۋە تۇققانلىق

---

28. تەملىك: مۈلۈك ئىگىسى بولۇش، مۈلۈك قىلىپ بېرىش

29. تاھاررى: تەتقىق قىلىش، تەكشۈرۈش

دەرىجىسىنىڭ كۆپچى، يەنە بىرى ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ زۆرۈرىيەت ۋە ئېھتىياج دەرىجىلىرى.

ئالدى بىلەن تۇققانغا بېرىش دېگەنلىك ئېھتىياج ۋە زۆرۈرىيەت ئىچىدە تۇرۇۋاتقانلارنى بىر تەرەپكە قايرىپ قويۇپ، ئېھتىياجى ئاز بولغانلارغا بېرىش دېگەنلىك ئەمەستۇر. بۇ خىل تاللاش ئىككى موھتاجنىڭ زۆرۈرىيەت دەرىجىسى ئوخشاش بولغان ئەھۋال ئاستىدىكى تاللاش مەسىلىسىدۇر. زۆرۈرىيەت ۋە موھتاجلىق دەرىجىسىنى داۋاملىق نەزەرگە ئېلىش كېرەك. ئەگەر يات بىرسى تېخىمۇ ئېھتىياچ ئىچىدە بولسا، شۈبھىسىز بۇ ئەھۋالدا تۇققان ۋە يېقىنلارغا ئالدى بىلەن بېرىشكە بولمايدۇ.

ئىسلام بۇ ئۆلچەملەر بىلەن ئىنسانغا مەرھەمەتنى ئۆگۈتۈش بىلەن بىرلىكتە ئۇنىڭ تەكپۇڭلۇقنى، تەڭداشسىز ئىنچىكىلىكىنىمۇ كۆرسىتىدۇ. چۈنكى ئىمانىنىڭ تۈنجى مېۋىسى مەرھەمەت بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن يىراق كۆڭۈل ئۆلۈككە ئوخشايدۇ. ھەر ياخشىلىقنىڭ بېشى بولغان فاتىھە ۋە بىسمىللاھ (ئاللاھنىڭ **راھمان** ۋە **رەھىم**) ئىسىملىرى بىلەن باشلىنىدۇ. پەيغەمبەر ۋە ۋەلىلەرنىڭ ھاياتىمۇ مەرھەمەت داستانلىرى بىلەن تولغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يەر يۈزىدىكىلەرگە مەرھەمەت قىلىڭلاركى، ئاسماندىكىلەر سىلەرگە مەرھەمەت قىلسۇن» (ئەبۇ داۋۇد، 58) دەپ، مەرھەمەتنىڭ پۈتۈن مەخلۇقاتنى ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقىنى ئېيتقان.

مەرھەمەتنىڭ ئەڭ گۈزەل نەمۇنىلىرى قۇللۇق ۋەزىپىسى بولغان ئىنفاق، زاكات ۋە ئۆشرە قاتارلىق ئىقتىسادىي ئىبادەتلەردۇر.

## ئۆشرە

كۈنىمىزدە ئۇنتۇلۇپ كېتىۋاتقان ئىقتىسادىي ئىبادەتلەردىن بىرسى بولغان ئۆشرە دېھقانچىلىق مەھسۇلاتلىرىدىن ئېلىنىدىغان زاكاتتۇر. كۆپ سەرپ قىلماي يامغۇر سۈيى بىلەن سۇغۇرىلىدىغان مەھسۇلاتلاردىن 10%، سۇغۇرۇش ئارقىلىق كۆپ سەرپ قىلىنغان مەھسۇلاتلاردىن 5% ئۆشرە ئېلىنىدۇ.

مۇسۇلمانلار تەرىپىدىن فەتىھ قىلىنىپ ھېچ كىمگە مۈلۈك قىلىپ تەقسىم قىلىنماي ئىسلام جەمئىيىتى ئۈچۈن ئايرىپ قويۇلغان تۇپراقلار مىرى يېرى دەپ ئاتىلىدۇ. بۇلارنىڭ مۈلكىيىتى دۆلەتكە ئائىت بولۇپ، پايدىلىنىش ھەققى دېھقانلارغا يەر خېتى بىلەن ئىشلىتىشكە بېرىلىدۇ. بۇلارنى ئىشلەتكەنلەر ئىجارىچى سۈپىتىدە بولىدۇ. دۆلەتكە بېرىدىغان مەلۇم نىسبەت ياكى باج «ئىجارە بەدىلى» شەكلىدە بولىدۇ. بۇ خىل يەرلەرنىڭ مەھسۇلاتلىرىدىن ئۆشرە ياكى زاكات ئېلىنمايدۇ. ئوسمانلى دۆلىتىنىڭ تۇپراقلىرى بۇ ئەھۋالدا ئىدى.

ئاناتولىيە ۋە رۇمەلى(بالقان)دا ئىلگىرى كەڭ زېمىنى بولغان مىرى تۇپراقلارنىڭ بىر قىسمى كېيىن بەدەل سۈپىتىدە سېتىپ بېرىلىپ يەر خېتى بىلەن ئۆتكۈزۈپ بېرىلگەن ۋە ئىگىسىز تۇپراقلارنىڭ پايدىلىنىشى نەتىجىسىدە، كەڭرى زېمىنلار شەخسلەرنىڭ مۈلكى بولغان. بۇنىڭ بىلەن مۈلۈك يەر تۈرى ئوتتۇرىغا چىققان. بۇ خىل يەرلەر «پەقەت مۈلۈك يەر» تۈرىگە كىرىدۇ ۋە ئۆشرە يېرىدە بولغىنىدەك، چىقىدىغان مەھسۇلاتتىن ئۆشرە بېرىشكە توغرا كېلىدۇ. ئەگەر ئۆشرە دۆلەت كۈچى بىلەن ئېلىنمىسا، ھايۋانلاردىن بېرىلىدىغان زاكاتقا ئوخشاش ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىلار بۇنى ئۆز ئورنىغا ئۆزى بېرىشى كېرەك.

بۇ ئۆشرەنى بەرمىگۈچىلەر زاكات بەرمىگەنلەردەك ئاللاھ ئالدىدا ھېسابقا تارتىلىدۇ. بۇلار پېقىر ۋە موھتاجنىڭ ھەقلىرىنى يەۋالغان بولىدۇ.



رىۋايەت قىلىنىشىچە، يەمەنلىك سېخى بىر ئادەمنىڭ سەنئا يېقىنلىرىدا ئۈزۈملۈك، خورمىلىق ۋە تېرىلغۇ يېرى بار ئىكەن. بۇ سېخى ئادەم مەھسۇلات يىغىش ۋاقتى كەلگەندە پېقىر، غېرىپ ۋە ئاجىزلارغا ئۆشرە ھەققىنى ئارتۇق بېرىدىكەن. ئۇ زات ۋاپات بولغاندا بالىلىرى ئاچكۆزلۈك قىلىپ:

- ئائىلىمىزدە جان سانى كۆپ، پېقىرلارغا بىر نەرسە بەرمەيلى، ئۇلار كېلىپ تەلەپ قىلىشتىن بۇرۇن مەھسۇلاتلارنى يىغۋالايلى. - دەپ مەسلىھەتلىشىپتۇ.

ئاللاھتائالا ئۇلارنىڭ بۇ نىيىتى يامانلىقىغا قاراپ، باغلىرىنى خارابىگە ئايلاندۇرۇپ كۈل قىلىۋېتىپتۇ. چوڭ مېۋىلىك باغ تونىغىلى بولمايدىغان ھالەتكە كېلىپ قاپتۇ. بۇ ئەھۋالنى كۆرگەن يىخسىق بالىلار ھەيران قېلىپ:

- ئەجەبا بىز خاتا بىر يەرگە كېلىپ قالدۇقمۇ؟ - دېيىشىپتۇ.

ئەمىلىيەتتە ئاتىلىرىنىڭ ئۆشرىنى مەرتلىك بىلەن تارقىتىپ، موھتاجلارنىڭ دۇئاسىنى ئېلىشى باغقا زىيادىسى بىلەن بەرىكەت ئەكەلگەن ئىكەن. لېكىن ئوغۇللىرىنىڭ كۆزلىرىدە دادىسىنىڭ پېقىرلارغا تارقاتقان ئۆشرىسى كۆپ كۆرۈنۈپ كېتىپ، ئۇنى بېرىشنى خالىمىغان ئىكەن. ئۇلار ئاللاھنىڭ بۇ باغ ۋە يەرگە بەرگەن بەرىكىتىنىڭ قەيەردىن كەلگەنلىكىنى چۈشىنىپ يېتەلمىگەن ئىكەن. چۈنكى غەپلەت ئۇلارنىڭ قەلبلىرىنى كۆرمەس قىلىپ قويغان ئىكەن. بۇ ھەقتە ئاللاھ: «**غاپىللاردىن بولماڭلار**» دېگەن. (ئەئراف سۈرىسى، 205-ئايەت)



قۇرئانى-كەرىم قەلەم سۈرىسىدە بايان قىلىنغان ئەسھابى داۋران قىسسىسىدىكى ئېچىنىشلىق ئاقىۋەتنى مۇنداق بايان قىلغان:

إِنَّا بَلَوْنَاهُمْ كَمَا بَلَوْنَا أَصْحَابَ الْجَنَّةِ إِذْ أَقْسَمُوا لَيَصْرِمُنَّهَا مُصْبِحِينَ وَلَا يَسْتَثْنُونَ فَطَافَ عَلَيْهَا طَائِفٌ مِّن رَّبِّكَ وَهُمْ نَائِمُونَ فَأَصْبَحَتْ كَالصَّرِيمِ

**«شۈبھىسىزكى، بىز ئۇلارنى (يەنى مەككە ئاھالىسىنى) مەلۇم باغنىڭ ئىگىلىرىنى سىنىغاندەك (قەھەتچىلىك، ئاچارچىلىقتا دۇچار قىلىش بىلەن ) سىنىدۇق. ئۇلار (يەنى باغنىڭ ئىگىلىرى) ئۇنىڭ مېۋىلىرىنى (كەمبەغەللەر ئۇقمىسۇن، ئۇلارغا ھېچ نەرسە بەرمەيلى دېيىشىپ) سەھەردىلا ئۈزۈۋېلىشقا قەسەم ئىچىشكەن ئىدى. ئۇلار خۇدا خالىسا دېمىگەن ئىدى. ئۇلار ئۇخلاۋاتقاندا، باغقا پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن ئازاب (يەنى يانغىن) نازىل بولۇپ، باغ (كۆيۈپ) قاپقارا كۆلدەك بولۇپ قالدى.»** (قەلەم سۈرىسى، 17-20)

فَانطَلَقُوا وَهُمْ يَتَخَافَتُونَ أَن لَّا يَدْخُلَنَّهَا الْيَوْمَ عَلَيْكُم مِّسْكِينٌ وَغَدَوْا عَلَى حَرْدٍ قَادِرِينَ فَلَمَّا رَأَوْهَا قَالُوا إِنَّا لَضَالُّونَ

**«ئۇلار ماڭدى، يولدا كېتىۋېتىپ: «بۈگۈن باغقا ھەرگىز بىر مىسكىنمۇ كىرمىسۇن» دېيىشىپ پىچىرلاشتى. ئۇلار (مىسكىنلەرنى باغقا كىرىشتىن) توسىيالايمىز دېگەن ئوي بىلەن، ئەتىگەندە تۇرۇشتى. ئۇلار باغنىڭ (كۆيۈپ قاپقارا بولۇپ كەنكەنلىكىنى) كۆرۈپ: «بىز ھەقىقەتەن ئېزىپ قېلىپتۇق، ياق بىز (باغنىڭ مېۋىسىدىن) قۇرۇق قېلىپتۇق» دېدى.»** (قەلەم سۈرىسى، 23-26)

بۇ ئايەتلەردە پېقىر، غېرىپىنىڭ ئۆشرە ھەققىنى بەرمەسلىك ئۈچۈن ھىيلىگەرلىك قىلغان مەرھەمەتسىز باغ ئىگىلىرىنىڭ ئېچىنىشلىق ئاقىۋىتى ئىبرەتلىك شەكىلدە بايان قىلىنغان. قەلبتىكى نىيەتلەرنى ئاللاھتائالا بىلىپ تۇرىدۇ. ئۇنىڭ بۈيۈكلىكى ھەممە نەرسىنى قاپلىغان. ھەزرىتى مەۋلانا:

«دۇنيا ھاياتى بىر چۈشتىن ئىبارەتتۇر. دۇنيادا بايلىق ئىگىسى بولۇش چۈشىدە كۆمۈلگەن بىر نەرسىنى تېپىشقا ئوخشايدۇ. دۇنيا مىلى نەسىلدىن-نەسىلگە ئۆتۈپ، دۇنيادا قالىدۇ.

ئۆلۈم پەرىشتىسى غاپىلنىڭ جېنىنى ئېلىش بىلەن ئۇنى ئۇيقۇدىن ئويغىتىدۇ. ئۇ كىشى ھەقىقەتتە ئىگە بولمىغان بىر مال ئۈچۈن دۇنيادا تارتقان مۇشەققەتلەرگە پۇشايمان قىلىدۇ. لېكىن ئىشنىڭ ۋاقتى ئۆتتى. ھەممە نەرسە تۈگىدى.»

ئاللاھتائالا ئايەت-كەرىمدە ئۆلۈم ۋاقتىدا چۈشتىن ئويغانغانغا ئوخشاش ئۆزىگە كەلگەن ئىنساننىڭ ئەبەدى پۇشايمانلىق ئىچىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى بايان قىلىدۇ:

رَبِّ لَوْلَا أَخَّرْتَنِي إِلَى أَجَلٍ قَرِيبٍ فَأَصَّدَّقَ وَأَكُن مِّنَ الصَّالِحِينَ

**«بىرىڭلارغا ئۆلۈم كېلىپ: «پەرۋەردىگارىم! نېمشقا مېنى (يەنى ئەجىلىمنى) بىر ئاز كېچىكتۈرمىدىڭ، سەدىقە قىلىپ ياخشىلاردىن بولار ئىدىم» دېيىشتىن بۇرۇن، ئۆزەڭلارغا رىزىق قىلىپ بېرىلگەن نەرسىلەرنى سەدىقە قىلىڭلار.»** (مۇناپىقۇن سۈرىسى، 10-ئايەت)

لېكىن بۇ ئەھۋالدا ھەممە ئىش تۈگىگەنلىكى ئۈچۈن ئەينى ئايەت-كەرىمدە ئاللاھتائالا بۇ ھەقىقەتنى بىلدۈرۈش بىلەن بەندىنىڭ بۇنداق دېيىشتىن ئەۋۋەل ئۇنىڭغا بېرىلگەن رىزىقنىڭ ئىنفاق قىلىنىشىنى ئەمىر قىلىدۇ.



قۇرئانى-كەرىمدە 200 يەردە زىكىر قىلىنغان ئىنفاق مال ۋە جاننىڭ ئاللاھقا ئاتىلىشى دېگەنلىكتۇر. مۇسۇلمان مېلى ۋە جېنىنى ئاللاھقا ئاتىغان ئىنساندۇر.

ئىككىنچى ئەقەبە بەيئىتىدە ئابدۇللاھ ئىبنى راۋاھە:

- يا رەسۇلۇللاھ! رەببىڭ ۋە سېنىڭ ئۈچۈن شەرتلىرىڭ نېمە؟ - دەپ سورىغاندا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

رەببىم ئۈچۈن شەرتىم: ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشىڭ، ئۇنىڭغا ھېچ بىرسىنى شېرىك قىلماسلىقىڭدۇر. ئۆزەم ھەققىدىكى شەرتىم، جېنىڭلار ۋە مېلىڭلارنى قانداق مۇداپىئە قىلساڭلار، مېنىمۇ شۇنداق قوغدىشىڭلاردۇر. - دېگەن. تەكرار

- بۇنداق قىلساق بىزگە نېمە بېرىدۇ؟- دەپ سورىغاندا، پەيغەمبىرىمىز:

- جەننەت بېرىدۇ- دېگەن. بۇنىڭ بىلەن ئۇ يەردە تۇرغانلار:

- نېمە دېگەن پايدىلىق تىجارەت بۇ! بۇنىڭدىن قايتمايمىز ۋە قايتىشنىمۇ خالىمايمىز - دېگەن. (ئىبنى كەسىر، تەپسىر. 2-جىلد، 406)

بۇ ئەھۋالدىن كېيىن شۇ ئايەت كەرىمە-نازىل بولغان:

إِنَّ اللهَ اشْتَرَى مِنَ الْمُؤْمِنِينَ أَنفُسَهُمْ وَأَمْوَالَهُم بِأَنَّ لَهُمُ الجَنَّةَ

**«شۈبھىسىزكى، مۆمىنلەردىن ئۇلارنىڭ جانلىرىنى، ماللىرىنى ئۇلارغا جەننەتنى بېرىپ سېتىۋالدى.»** (تەۋبە سۈرىسى، 111-ئايەت)

بۇ ئايەت-كەرىمدە نەپس ۋە جاننى ئاللاھقا سېتىش مەنىسى بار. جان غازىلىك ۋە شېھىدلىك بىلەن سېتىلىدۇ.

ئىسلامنىڭ تۆنجى شەھىدەسى سۇمەييە خاتۇننىڭ ئەھۋالى بىز ئۈچۈن ئۆرنەكتۇر. ئۇ جېنىنى مۇقەددەس ئىمان ھاياجىنى بىلەن ئاللاھ يولىدا ئىنفاق قىلغان. ھازىر جەننەتنى سېتىۋېلىپ، قىيامەتكىچە كېلىدىغان مۆمىنلەرنىڭ قەلبىدە تەخت قۇرۇپ، ئەبەدى مۇكاپات بېرىلىدىغان كۈننى ساقلاۋاتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن جېنىمىز ۋە مېلىمىز بىلەن ئىنفاقتا يۆنىلىشىمىز كېرەك.

چاناققەلئە ئۇرۇشىدا تۈرك ئارمىيىسىدە ئاتىدىغان ئوق قالمىغان ئەھۋال ئاستىدا تەرىپلىگۈسىز جان ۋە مال ئىنفاق قىلىنغانلىقى ئۈچۈن زەپەر نېسىپ بولغان. تارىختا بۇنداق مىساللار كۆپتۇر. مالنىڭ سېتىلىشى ئىنفاق بىلەن مۇمكىندۇر. ئاللاھتائالا مۇتتەقىلەرنىڭ سۈپەتلىرىنى بايان قىلغاندا:

وَمِمَّا رَزَقْنَاهُمْ يُنفِقُونَ

**«ئۆزلىرىگە بېرىلگەن رىزىقتىن ئاللاھ يولىدا ئىنفاق قىلىدۇ.»** (بەقەرە سۈرىسى، 3-ئايەت) دېگەن.

ئاللاھ ئۈچۈن بېرىشنىڭ ئومۇمىي ئىسمى بولغان سەدىقە ۋە ئىنفاقنىڭ تۈرلىرى كۆپتۇر.

سەدىقە ۋە ئىنفاق مەۋجۇت بولغان نەرسىنى بېرىشتىن باشلىنىدۇ. يېرىم خورما بېرىشمۇ ئىنفاق ھېسابلىنىدۇ. بۇ بەندىنى جەھەننەم ئوتىدىن ساقلاپ قالىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قەلبى سۇنۇقلارنىڭ كۆڭلىنى ئېلىش، يولدا باشقىلارغا ئەزىيەت بېرىدىغان نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىش، كېسەل يوقلاش قاتارلىق ئىشلارنىڭ بىرەر سەدىقە بولىدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويغان. بۇ جەھەتتىن ھەقىقى بايلىق كۆڭۈلدىكى قانائەتتۇر، ھەر ئادەم قانائەت نىسبىتىدە بايدۇر.

كۆڭلى باي كىشىلەرنىڭ بىر تەبەسسۇممۇ سەدىقە ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى كۆڭلى باي تەبەسسۇمنىڭ سۆيگۈسى بىلەن خۇشالدۇر ۋە ئەتراپىغىمۇ خۇشاللىق ياغدۇرىدۇ. بۇنىڭ ئەكسىچە، كۆڭۈل پېقىرى بولغانلارنى ھېچ بىر نەرسە باي قىلالمايدۇ.

دېمەككى، ھەقىقى بايلىق مال كۆپلىكىدە ئەمەس، كۆڭۈل بايلىقىدىدۇر. ھەقىقى مۆمىنلەر بۇ بايلىق نېمىتىگە ئىگە بولۇپ ئىنفاق قىلغانلاردۇر.

ئىنفاق بىر مۆمىننىڭ غەمگۇزار بولۇشىنىڭ ئەڭ گۈزەل ئالامەتلىرىدىن بىرىدۇر.

ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ شامغا مېڭىۋاتقاندا تۆگىگە مىنىش نۆۋىتى قۇلىغا كەلگەندە شەھەرنىڭ دەرۋازىسىغا يېتىپ كەلگەن بولسىمۇ تۆگىگە قۇلىنىڭ مىنىشىنى تەلەپ قىلىپ تۇرۇۋېلىپ، ئۆزى پىيادە ماڭغان. قۇلنى تۆگىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرغۇزۇپ شامغا بېرىشى تەرىپلىگۈسىز ئىنفاق نامايەندىسىدۇر. يەنە ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن فاتىمەتۇز-زەھرا رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەقەت ئىپتارغىلا يېتىدىغان يېمەكلىكى

بولسىمۇ كەينى-كەينىدىن كەلگەن مىسكىن، يېتىم ۋە ئەسىرلەرنىڭ ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن تەلەپ قىلىشى بىلەن ئىپتارلىق يېمەكلىكنى ئۇلارغا بېرىپ، ئۆزلىرى ئۈچ كۈن سۇ بىلەن ئىپتار قىلىشىمۇ ئىنفاقتۇر. بۇ نېمە دېگەن ئېھتىشاملىق بىر مەنزىرە-ھە!

يەرمۇك سەپىرىدە شېھىد بولۇش ئالدىدا تۇرغان ياردار ئۈچ مۇجاھىدقا ئايرىم-ئايرىم بېرىشنى ئويلىغان سۇنى ھەر بىرسى باشقا بىرسىغا بېرىشنى ھاۋالە قىلىپ، نەتىجىدە ھېچ بىرسىگە ۋاپات بولۇشتىن ئىلگىرى سۇ يېتىشمىگەن. ھەممىسى ئاخىرقى نەپەسلىرىدە بىر يۇتۇم سۇ ئىچەلمەي شېھىد بولغان. سۇ تولۇمى ئوتتۇرىدا قالغان. بۇلار ئىنفاقنىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىسىدە قىلىنغان ئىكراملاردۇر.

ئىسسار ئۆزىدىن ئىلىپ بېرىش، ئۆز ھەققىنى قېرىندىشىغا ئۆتكۈزۈپ بېرىش دېگەنلىك بولۇپ، كۈنىمىزدە بۇ ئەھۋالنى ئۇچراتماق تەستۇر. ئەمما زاكاتتىن كۆپرەك بېرىش، ئىنفاقنى تېخىمۇ كۆپرەك قىلىش بىلەن بىرگە بۇ ئىشنى رەسمى تەشكىلاتلاندۇرۇش كېرەك. بۇ مۇئەسسەسەلەردە ئىسلامغا خىزمەت قىلىدىغان غەيرەتلىك ئىنسانلار يېتىشتۈرۈلىشى كېرەك. مۇھەممەد ئۈممىتى پايدىلىنىدىغان دوختۇرخانا، شىپاخانا، يېتىملار قالىدىغان دارۇلئىتاملار بەرپا قىلىش كۈنىمىز جەمئىيىتى تەلەپ قىلىۋاتقان ئېھتىياجلاردۇر.

ئىنفاق ھەقىقى بىر مۆمىننىڭ تەبىئىتىگە ئايلىنىشى كېرەك. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە:

الَّذِينَ يُنفِقُونَ فِي السَّرَّاء وَالضَّرَّاء وَالْكَاظِمِينَ الْغَيْظَ وَالْعَافِينَ عَنِ النَّاسِ
وَاللهُ يُحِبُّ الْمُحْسِنِينَ

**«تەقۋادارلار كەڭچىلىكتىمۇ، قىسىنچىلىقتىمۇ ئاللاھ يولىدا (پۇل-مال) سەرپ قىلىدىغانلار، (ئۆچ ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق) ئاچچىقىنى يۇتۇدىغانلار، (يامانلىق قىلغان ياكى بوزەك قىلغان) كىشىلەرنى كەچۈرۈدىغانلاردۇر. ئاللاھ ياخشىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 134-ئايەت) دېگەن.

رىۋايەتلەردە ئېيتىلىشىچە، جاپەرى سادىق ھەزرەتلىرىنىڭ بىر قۇلى بار ئىدى. ئۆزىنىڭ مۇھىم ئىشلىرىنى قىلاتتى. بىر كۈنى بۇ قۇل شورپا بار بىر قاچىنى دىققەتسىزلىكتىن جاپەر سادىق ھەزرەتلىرىنىڭ ئۈستىگە تۆكۈپ سالدى. جاپەرى سادىق ھەزرەتلىرى بۇ ئەھۋالغا قاراپ ئاچچىقى كەلدى. بۇنى كۆرگەن قۇل:

- ئەپەندىم، ئاللاھتائالا قۇرئاندا ئاچچىقىنى يۇتقانلارنى تەقدىرلىگەن. - دەپ بۇ ھەقتىكى ئايەت-كەرىمنى ئوقۇدى. بۇ ۋاقىتتا جاپەرى سادىق ھەزرەتلىرى:

- ئاچچىقىمنى يۇتتۇم. - دېدى. بۇ قېتىم قۇل:

- قۇرئاندا بىر يەردە ئىنسانلارنىڭ خاتالىقىنى كەچۈرگۈچىلەر تەقدىرلەنگەن. - دەپ بۇ ھەقتىكى ئايەت-كەرىمنى ئوقۇدى. جاپەر سادىق ھەزرەتلىرى:

ـ سېنى ئەپۇ قىلدىم. ـ دېدى. بۇ قېتىم قۇل يەنە:

ـ قۇرئاندا ئەينى ئايەتنىڭ داۋامىدا ئاللاھ ئېھسان قىلغان، ياخشىلىق قىلغان كىشىلەرنى ياخشى كۆرىدۇ. ـ دەپ ئايەتنىڭ ئاخىرىسىنى ئوقۇدى. بۇنى ئاڭلىغان جاپەر سادىق ھەزرەتلىرى:

ـ ماڭ، كەتكىن، بۇنىڭدىن كېيىن سەن ئازادلىققا چىقتىڭ، سىنى ئاللاھ ئۈچۈن ئازاد قىلدىم. ـ دېدى.

بۇلار ئۈممەتكە نەمۇنە بولىدىغان ئىنفاقنىڭ گۈزەل ئۆرنەكلىرىدۇر.

ئاللاھ رەسۇلىنىڭ بايان قىلىشىچە، سۇسىز قالغان بىر ئىتقا سۇ بەرگەن گۇناھكار ئايال بۇ مەرھەمىتى سەۋەبى بىلەن مىڭلارچە گۇناھى ئەپۇ قىلىنىپ، جەننەتكە نائىل بولغان. بۇنىڭ ئەكسىچە، مۈشۈككە مەرھەمەتسىزلىك قىلىپ، ئۇنىڭ ئاچ قېلىشى بىلەن كارى بولمىغان بىر ئايال جەھەننەمگە كىرىشكە دۇچار بولغان. بۇ مىساللار بىر مۇسۇلماننىڭ كۆڭۈل ئالىمىگە نىشان بېكىتىشتە ئىبرەتلىكتۇر.

مۆمىن قارائىغۇ كېچىنىڭ تۇلۇن ئېيىدەك نازۇك، ئىنچىكە، باشقىلارنىڭ غېمىنى يەيدىغان، مەرھەمەت، شەپقەت ئىگىسى، مەرت ۋە نۇرلۇق بولۇشى كېرەك. شۇنى بىلىش كېرەككى، ئاللاھتائالا قوبۇل قىلىدىغان مەرتلىك مالنىڭ ياخشى ۋە مەقبۇل بولىدىغان قىسمىدىن بېرىشتۇر. سائادەت ئەسرىدە ھاياتىنى پەقەتلا ئاللاھ يولىغا ئاتىغان، ئاللاھقا ئىبادەتتىن باشقا بىر نەرسە ئويلىمايدىغان سۇففە ئەسھابى تۇرمۇشىنى تەمىنلەشكە ۋاقىت چىقىرالمىغان. بۇ سەۋەپتىن باشقا مۇسۇلمانلار ئۇلارغا خورما ئېلىپ كەلگەن. بەزى كىشىلەر بىر ۋاقىتتا بوزۇلۇپ قالغان خورما ئېلىپ كەلگەن، ئەسھابى سۇففەنىڭ قارنى بەك ئېچىپ كەتكەنلىكتىن، بۇ بۇزۇلۇپ قالغان خورمىنى يېيىشكە مەجبۇر قالغان. سۇففە ئەسھابى دۇچار بولغان بۇ ۋەقەگە ئاساسەن موھتاجلارغا ماللارنىڭ ناچارلىرىدىن بەرگەنلەرگە ئاللاھتائالا شۇ ئىلاھى ئاگاھلاندۇرۇشنى قىلغان:

وَلاَ تَيَمَّمُواْ الْخَبِيثَ مِنْهُ تُنفِقُونَ وَلَسْتُم بِآخِذِيهِ إِلاَّ أَن تُغْمِضُواْ فِيهِ وَاعْلَمُواْ أَنَّ اللهَ غَنِيٌّ حَمِيدٌ

**«ئى مۆمىنلەر! سىلەر ئېرىشكەن نەرسىلەرنىڭ ۋە بىز سىلەرگە زېمىندىن چىقىرىپ بەرگەن نەرسىلەر (يەنى ئاشلىقلار، مېۋىلەر)نىڭ ياخشىلىرىدىن سەدىقە قىلىڭلار، ئۆزەڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئىلغاپ سەدىقە قىلماڭلار. بىلىڭلاركى، ئاللاھ (بۇنداق سەدىقەڭلاردىن) بىھاجەتتۇر، ھەمدىگە لايىقتۇر.»** (بەقەرە سۈرىسى، 267ـ ئايەت)

باشقا ئايەت-كەرىمدە ئاللاھتائالا ئۆزىگە يېقىن بولۇشىمىز ئۈچۈن ياخشى كۆرگەنلىرىمىزدىن ئىنفاق قىلىشىمىزنى بۇيرۇپ:

لَن تَنَالُواْ الْبِرَّ حَتَّى تُنفِقُواْ مِمَّا تُحِبُّونَ وَمَا تُنفِقُواْ مِن شَيْءٍ فَإِنَّ اللهَ بِهِ عَلِيمٌ

**«ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە (يەنى ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغىچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر، سىلەر(ئاللاھنىڭ يولىدا) نېمىنى سەرپ قىلماڭلار، ئاللاھ ئۇنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 92-ئايەت)

بۇ ئايەت-كەرىمە نازىل بولغاندا ئەسھابى-كىرام ئارىسىدا ياخشى كۆرگەنلىرىنى بېرىش مەسىلىسىدە ئىنفاق مۇسابىقىسى باشلانغان.

ئەبۇ تەلھانىڭ مەسجىدى سائادەتكە يېقىن، ئىچىدە ئالتە يۈز تۈپ خورما دەرىخى بار قىممەتلىك بىر بېغى بار ئىدى. ئەبۇ تەلھا بۇ باغنى بەك ياخشى كۆرەتتى. ئاللاھ رەسۇلىنى پات-پات دەۋەت قىلىپ، بۇ باغدا خورما ئىكرام قىلىش بىلەن بەرىكەتلەندۈرگەن ئىدى. ئەبۇ تەلھا پەيغەمبىرىمىزگە:

- يا رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ سەرۋىتىم ئىچىدە ئەڭ قىممەتلىك ۋە ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك بولغىنى بۇ شەھەرنىڭ ئىچىدىكى سىز بىلىدىغان باغدۇر. ھازىردىن باشلاپ ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ئۇنى ئاللاھنىڭ رەسۇلىغا بېرىمەن، خالىغىنىڭىزچە ئىشلىتىپ، خالىغان ئادەمگە ئىنفاق قىلىسىڭىز بولىدۇ. -دېگەن.

بۇ سۆزلەردىن كېيىن ۋەدىسىنى ئورۇنلاش ئۈچۈن باغقا كەلگەن. ئەبۇ تەلھا باغقا كەلگەندە ئايالى بىر دەرەخنىڭ ئاستىدا سايىداپ ئولتۇراتتى. ئەبۇ تەلھا باغقا كىرمىگەن. ئايالى:

- يا ئەبۇ تەلھا ، نېمىشقا ئىچىگە كىرمەيسەن؟ باغنىڭ ئىچىگە كىرگىن. - دېگەندە، ئەبۇ تەلھا:

- مەن ئىچىگە كىرسەم بولمايدۇ، سەنمۇ نەرسە-كېرەكلىرىڭنى يىغىشتۇرۇپ چىق! - دېگەن. ئايالى ئويلىمىغان يەردىن بۇ گەپنى ئاڭلاپ:

- نېمىشقا باغدىن چىقىمەن؟ بۇ باغ بىزنىڭ ئەمەسمۇ؟ - دەپ سورىغان. ئەبۇ تەلھا:

- ياق، ھازىر بۇ باغ مەدىنە پېقىرلىرىغا ئائىتتۇر. - دەپ، ئايەت-كەرىمنىڭ خوشخەۋىرى ۋە قىلغان ئىنفاقىنى خۇشاللىق ئىچىدە سۆزلەپ بەرگەن. ئايالى:

- ئىككىمىزنىڭ نامىغا قىلدىڭمۇ ياكى ئۆزەڭنىڭ نامىغا قىلدىڭمۇ؟ - دەپ سورىغاندا:

- ئىككىمىزنىڭ نامىغا. - دەپ جاۋاب بېرىشى بىلەن ئايالى خۇشاللىق ئىچىدە:

ـ ئاللاھ سەندىن رازى بولسۇن ئەي ئەبۇ تەلھا! ئەتراپىمىزدىكى پېقىرلەرنى كۆرۈپ، مەنمۇ سەن ئويلىغاننى ئويلىغان ئىدىم. ساڭا ئېيتىشقا جۈرئەت قىلالمىغان ئىدىم، ئاللاھ خەيرىمىزنى قوبۇل قىلسۇن، مەنمۇ بۇ باغنى تەرك ئېتىپ چىقىپ كېتىمەن. ـ دېگەن. ئەبۇ تەلھاغا بۇ پىداكارلىقنى قىلدۇرغان گۈزەل ئەخلاق روھلاردا يىلتىزلەشكەن ۋاقىتتا ئۇتتۇرىغا چىقىدىغان گۈزەللىك ئىنسانىيەت تارىخىدا راۋاج تېپىشى بىلەن بەر يۈزىدە قانداق بىر ئەسرى سائادەت ئىقلىمىنىڭ شەكىللىنىدىغانلىقىنى تەخمىن قىلىش تەس ئەمەس.



يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئايەت-كەرىمىدىكى «بىرر» كەلىمىسى ياخشى ئىشلارنىڭ كامال نوقتىسى، ئاللاھنىڭ رەھمىتى، رىزاسى ۋە جەننىتى مەنىسىدە تەپسىر قىلىنىش بىلەن بىرلىكتە ئاللاھ ئۇنى باشقا بىر ئايەت-كەرىمىدە:

لَّيْسَ الْبِرَّ أَن تُوَلُّواْ وُجُوهَكُمْ قِبَلَ الْمَشْرِقِ وَالْمَغْرِبِ وَلَكِنَّ الْبِرَّ مَنْ آمَنَ بِاللهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ وَالْمَلآئِكَةِ وَالْكِتَابِ وَالنَّبِيِّينَ وَآتَى الْمَالَ عَلَى حُبِّهِ ذَوِي الْقُرْبَى وَالْيَتَامَى وَالْمَسَاكِينَ وَابْنَ السَّبِيلِ وَالسَّآئِلِينَ وَفِي الرِّقَابِ وَأَقَامَ الصَّلاةَ وَآتَى الزَّكَاةَ وَالْمُوفُونَ بِعَهْدِهِمْ إِذَا عَاهَدُواْ وَالصَّابِرِينَ فِي الْبَأْسَاء والضَّرَّاء وَحِينَ الْبَأْسِ أُولَئِكَ الَّذِينَ صَدَقُوا وَأُولَئِكَ هُمُ الْمُتَّقُونَ

**«سىلەرنىڭ كۈن چىققان ۋە كۈن پاتقان تەرەپكە يۈز كەلتۈرۈشۈڭلارنىڭ ئۆزىلا ياخشى ئەمەلگە ياتمايدۇ. بەلكى ئاللاھقا، ئاخىرەت كۈنىگە، پەرىشتىلەرگە، كىتابقا (يەنى ئاللاھ نازىل قىلغان كىتابلارغا)، پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش، ئاللاھنى سۆيۈش يۈزىسىدىن خىش-ئەقرىبالارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبنى سەبىللەرگە (يەنى پۇل-مېلىدىن ئاجرىشى ئۈزۈلۈپ قالغان مۇساپىرلارغا)، سائىللارغا ۋە قۇللارنىڭ ئازادلىققا ئېرىشىشىگە پۇل-مال ياردەم بېرىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، ئەھدىگە ۋاپا قىلىش، يوقسۇزلۇققا، كېسەللىككە ۋە (ئاللاھنىڭ يولىدا قىلىنغان) ئۇرۇشقا بەرداشلىق بېرىش ياخشى ئەمەلگە كىرىدۇ. ئەنە شۇلار (يەنى يۇقىرىقى سۈپەتلەرگە ئىگە كىشىلەر) (ئىمانىدا) راستچىل ئادەملەردۇر، ئەنە شۇلار تەقۋادار ئادەملەردۇر.»** (بەقەرە سۈرىسى، 177-ئايەت) دېيىلگەن.

ياخشى ئەمەلنى تەرىپلىگەن بۇ ئايەت ئىنساندا بولۇشى كېرەك بولغان ئۈستۈن خۇسۇسىيەتلەرنى ئۆزىدە توپلىغان. بۇنىڭغا ئىشارەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام

«ھەر كىم بۇ ئايەت بىلەن ئەمەل قىلسا ئىماننى كامالەتكە ئېرىشتۈرگەن بولىدۇ» (نەسەفى، مەدارىكۇت تەنزىل، 1ـ جىلد، 249) دېگەن.



قېرىنداشلىق رىشتىسى ئاجىزلىغان، ئىجتىمائىي خاتىرجەملىك ئازىيىۋاتقان، ئۆچمەنلىك ۋە ئاداۋەت كۆپىيىۋاتقان جەمئىيىتىمىزدە بۈگۈن جىددى بىر ئىنفاق سەپەرۋەرلىكىگە ئېھتىياج باردۇر. دەرتلىك ۋە موھتاج ئىنسانلارنىڭ ئورنىدا بىز بولۇشىمىز مۇمكىن ئىدى. ئۇلارغا قىلغان ئىنفاقىمىز رەببىمىزگە بولغان بىر شۈكۈردۇر. بۈيۈك ۋەلى ئەزىز ماخمۇت ھۇدايى خەلق بىلەن بىللە پادىشاھلارنى ئىنفاق سەپەرۋەرلىكىگە دەۋەت قىلغان. سۇلتان 3ـ مۇرادقا يازغان بىر مەكتۇبىدا مۇنداق دېگەن:

«بوۋاڭ قانۇنى سۇلتان سۇلايمان ئىستىرانجىلاردىن سۇ ئەكىلىپ خەلقنى سۇغا ئېرىشتۈرگەن بولسا، سەنمۇ بولو ئورمانلىرىدىن ئوتۇن ئەكىلىپ، بۇ يىل قىش ئىستانبۇل خەلقىنىڭ پېقىرلىرىغا تارقاتقىن.»

ئىنفاق سەپەرۋەرلىكى ئۆزىمىز ۋە ئەۋلادلىرىمىز ئۈچۈن ناھايىتى مۇھىمدۇر. بىز ئەۋلادلىرىمىزنى كىچىك ۋاقتىدا نامازغا قانداق ئادەتلەندۈرگەن بولساق، ئىنفاق ھاياجىنى بېرىش ۋە قەلبى سونۇق بىرسىنى خوش قىلىش ئىبادىتىگىمۇ شۇنداق ئادەتلەندۈرۈشىمىز كېرەك. چۈنكى بۇ ئىشنى كىچىك ۋاقتىدىن باشلاپ ئادەتلەندۈرمىسەك، ئۇلارغا ئۇۋال قىلغان بولىمىز. ئۇلار مۈلك ئىگىسىنىڭ ئاللاھ ئىكەنلىكى ئېڭىدا چوڭ بولۇشى كېرەك.

ئىسلامنى جانلاندۇرۇشنى ئارزۇ قىلغان بىر ئىنساننىڭ ئىمكانلىرى چەكلىك بولسىمۇ قولىدىن كەلگىنىچە موھتاج ۋە قەلبى سۇنۇق كىشىلەرگە دەرمان بولۇش، دۇئا قىلىش مەجبۇرىيىتى بار. كۈنىمىزدە ئەڭ بۈيۈك خىزمەت رەھبەر ئىنسانلار يېتىشتۈرۈدىغان ئەسلىھەلەرنى قۇرۇپ، ئۇلارغا ئىنفاق قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. بىر مۇتەپەككۇرنىڭ دېگىنىدەك:

«ھاكىم مىللەتلەر بىلەن مەھكۇم مىللەتلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئەڭ مۇھىم پەرق، ياخشى تەربىيىلەنگەن بىر تۈركۈم ئىنسانلاردۇر.»

دۇنيانىڭ موھتاج بولۇۋاتقىنىمۇ بۇ بىر تۈركۈم ئىنساننىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشىدۇر.

ئىسلام ياشالمىسا، مۇسۇلمانلار ئېزىلسە، چىقىش يولى ئۈچۈن قايتىدىن سىلكىنىشىمىز كېرەك. ئالدى بىلەن بۇ سىلكىنىشكە كۆڭۈل بېرىش كېرەك. جەمئىيەت بىز بىلەن ھەقىقى مۇسۇلماننىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى تونىشى كېرەك. بۇنىڭ ئۈچۈن ئۆرنەك خىسلەت ۋە غەمگۈزارلىق ئوتتۇرىغا قويىشىمىز كېرەك. بۇ ئىنفاق بىلەن مۇمكىندۇر. ئىسلامدا ئەڭ مۇقەددەس قۇرۇلۇشلاردىن بىرى بولغان ۋەقىپلارنىڭ روھى، ئاساسى پۈتۈنلەي بۇ ئىنفاققا مايىلدۇر. يەنى ئىنفاقتا مۇئەسسەلىشىش ۋەقپنى ئوتتۇرىغا چىقىرىدۇ. ۋەقپ مۈلكىيەتىنىڭ

ئاللاھقا ئاتىلىشى تەملىك ۋە ئىگىدارچىلىق قىلىشتىن مەنئى قىلىنىپ، مالنىڭ ئاللاھ ئۈچۈن ئەبەدىلەشتۈرۈلىشى دېگەنلىكتۇر. ئىنسانلىقتا كامال يارىتىلغان ھەممە نەرسىگە شەيقەت، مەرھەممەت بىلەن يېقىنلىشىش بىلەن ئىگە بولغىلى بولىدۇ. جان ۋە مالنى ئاللاھ ئۈچۈن تەقدىم قىلىش بىر خىل جەننەتنى سېتىۋېلىش غەيرىتىدۇر.

ئىنسان ئوغلىنى ئاللاھتىن يىراقلاشتۇرۇپ، ھەر نەرسىگە ئۆزى ئىگىدارچىلىق قىلىش ئىشتىياقى ئەڭ كۆپ مال ۋە ئەۋلاتتا مەۋجۇتتۇر. بۇ سەۋەپتىن ئاللاھتائالا:

إِنَّمَا أَمْوَالُكُمْ وَأَوْلَادُكُمْ فِتْنَةٌ وَاللهُ عِندَهُ أَجْرٌ عَظِيمٌ

**«سىلەرنىڭ ماللىرىڭلار، باللىرىڭلار (سىلەرگە ئاللاھ تەرىپىدىن) بىر تۈرلۈك سىناقتۇر، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا كاتتا ساۋاب بار.»** (تەغابۇن سۈرىسى، 15-ئايەت)

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تُلْهِكُمْ أَمْوَالُكُمْ وَلَا أَوْلَادُكُمْ عَن ذِكْرِ اللهِ

**«ئى مۆمىنلەر! ماللىرىڭلار ۋە باللىرىڭلار سىلەرنى ئاللاھنىڭ زىكرىدىن (يەنى ئاللاھنىڭ تائەت-ئىبادىتىدىن) غەپلەتتە قالدۇرمىسۇن، كىملەركى شۇنداق قىلىدىكەن، ئۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر.»** (مۇناپىقۇن سۈرىسى، 9-ئايەت)

وَمَن يُوقَ شُحَّ نَفْسِهِ فَأُوْلَئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ

**«كىمكى نەپسىنىڭ بېخىللىقىدىن ساقلىنىدىكەن ئۇ مەقسىتىگە ئېرىشكۈچىدۇر»** (تەغابۇن سۈرىسى، 16)

إِن تُقْرِضُوا اللهَ قَرْضاً حَسَناً يُضَاعِفْهُ لَكُمْ وَيَغْفِرْ لَكُمْ وَاللهُ شَكُورٌ حَلِيمٌ

**«ئاللاھقا قەرزى ھەسەنە بەرسەڭلار (يەنى مەمنۇنىيەت بىلەن سەدىقە بەرسەڭلار) ئاللاھ سىلەرگە ئۇنىڭ (ساۋابىنى) ھەسسىلەپ بېرىدۇ، سىلەرگە مەغپىرەت قىلىدۇ، ئاللاھ ئاز ياخشىلىققا كۆپ ساۋاب بەرگۈچىدۇر، ھەلىمدۇر (يەنى بەندىلىرىنى ئازابلاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)** (تەغابۇن سۈرىسى، 17-ئايەت) دېگەن.

يوقسۇل، پېقىر ۋە غېرىپلار ماددى ئەھۋالى ياخشى ئىنسانلار ئۈچۈن نېمەتتۇر. جەننەت ئىشىكلىرى ئۇلارنىڭ دۇئالىرى بىلەن ئېچىلىدۇ. سەرمايىنىڭ راكقا ئايلىنىپ قېلىشىنىڭ ئەڭ گۈزەل داۋاسى ئىنفاقتۇر. ماددى ۋە مەنىۋى شىپا تارقىتىش ئورنى بولغان ۋەقپىلەر جەمئىيەتنىڭ مەرھەممەت ئابىدىلىرى، ئىنفاق ئەڭ گۈزەل بېرىلىدىغان يەرلەردۇر. ۋەقپىلەر بايلارنىڭ ئىنفاقلىرىغا مۇقەددەس كۆۋرۈكتۇر. ئىنفاق باي بىلەن

كەمبەغەل ئوتتۇرىسىدىكى ئۆچمەنلىك ۋە ھەسەتنى يوقىتىپ، جەمئىيەتتە شەپقەت تەخىپۇخلۇقنى بەرپا قىلىدۇ.

دىققىتىمىزنى جەلپ قىلىدۇكى، ئەجدادىمىز ئوسمانلىلاردا يۈز مىڭلارچە ۋەقىپ قۇرۇلغان. بۇ ۋەقىپلەرنىڭ ھەر بىرى ئىنفاقنىڭ گۈزەل ئۆرنەكلىرىنى كۆرسىتىپ، ئۈزۈن ئەسىرلەرگىچە داۋاملاشقان. يېقىنقى ئەسىردە بۇ ۋەقىپلەر بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىغان بولسىمۇ ئەمما بۇ ۋەقىپلەردىن 26798 دانىسى كۈنىمىزدىمۇ ئاياقتا تۇرىۋاتىدۇ. چوڭقۇر ئىشتىياق ۋە مۇھەببەت بىلەن ئىسلامنى ياخشى چۈشىنىپ ياشىغان ئوسمانلىلار دۇنياغا مۇسۇلمان يۈرىكىدىكى چوڭقۇر شەپقەتنى مۇشۇنداق كۆرسەتكەن. مەرھەمەت ئۇ دەرىجىگە يېتىپ يەتكەنكى، ئىنسانغا خىزمەت ئەڭ گۈزەل شەكىلدە قىلىنىش بىلەن بىرگە قىش ئايلىرىدا ئاچ قالغان قۇشلاردىن تارتىپ يارىلانغان ھايۋانلارغىچە بېقىشقا قەدەر كېڭەيگەن. ئۇلار يۈز مىڭلارچە ۋەقىپلىرى بىلەن جەمئىيەتنى شەپقەت ۋە مەرھەمەت تورلىرى بىلەن ئوراپ، تاشلىۋېتىلگەن ھېچ ئادەم قالمىغان. ۋەقىپ ئىسلامنىڭ يارىتىلغان ھەر نەرسىگە قارىتا مۇسۇلمانغا يۈكلىگەن مەسئۇلىيىتىدۇر. ۋەقىپلەر ياراتقۇچى سەۋەبىدىن يارىتىلغۇچىغا سۆيگۈ، شەپقەت ۋە مەرھەمەتنى ئوتتۇرىغا چىقىرىدىغان مۇئەسسەسەلەردۇر. ئاللاھ جەللە جەلالۇھۇ كائىنات ۋە ئەشيانى ئامانەت قىلىپ سۇپەتلىگەن. كائىناتتىكى ھەر بىر نەرسە ئىنسانغا ئامانەت قىلىپ بېرىلگەن. ئەۋلاد، مال-مۈلۈك، سالامەتلىك قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى بۇ سۈپەتنىڭ ئىچىدىكى ئامانەتلەردۇر. ئىنسان بۇ ئامانەتلەرنى ئەستايىدىل قوغدىشى كېرەك. ئامانەتنى يېرىگە تاپشۇرۇشمۇ رەھمەت ۋە بەرىكەتتۇر.

ئاللاھنىڭ سەدىقە جەھەتتىكى ئەمرىدىن كېيىن ئەسھابى-كىرام ئارىسىدا سەپەۋەرلىك باشلىنغان، ھەممە ئادەم نېمىسى بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا ئېلىپ كەلگەن. ئۇلار ھەر ۋاقىت «سەدىقىلەرنى ئاللاھ ئالىدۇ» دېگەن ئايەت بەرگەن ھاياجان بىلەن ئەكەلگەن نەرسىلىرىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ يولىدا چىن قەلبىدىن تەقدىم قىلغان.

ئىنفاق پەقەت ماددىيلا ئەمەستۇر. رەببىمىز ئېھسان قىلغان ھەر نەرسىنى ئىنفاق قىلغىلى بولىدۇ. ئىسلامنىڭ ئەمرلىرىنى ئۆز ھاياتىدا ئىجرا قىلىپ، تەبلىغ قىلىنغان ئىسلام ئەڭ گۈزەل ئىنفاقتۇر. ئەسھاب دۇنيانىڭ بۇلۇڭ-پۇشقاقلىرىغىچە ئىلاھى كەلىمەتۇللاھ ئاشقى بىلەن بېرىپ، ئۆزىنى ئىسلامغا ئىنفاق قىلغان. بۇلاردىن ئىككىسى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئوغلى قۇسام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ھەزرىتى ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئوغلى مۇھەممەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدۇر. بۇلار ئەڭ ئاخىرى يېتىپ بارغان سەمەرقەنتكىچە ئىسلامنىڭ نۇرىنى ئېلىپ بارغان. بۇ خالىس ئىنفاقى بەرىكەتلىك بىر رەھمەت بولۇپ، كەيىندىن ئىمام بۇخارى، ئىمام قاسانى، ئىمام تىرمىزى، شاھى نەقشىبەندى قاتارلىق بۈيۈك ئاللاھ دوستلىرىنىڭ يېتىشىپ چىقىشىغا ۋەسىلە بولغان.

بۇگۈن ئەينى پىداكارلىق ۋە ھاياجان بىلەن ئىسلامنى ياشاپ، تەبلىغ قىلىپ، ئۇنى بىر ھايات شەكلى سۈپىتىدە دۇنياغا تەقدىم قىلىش  يەنە ئەڭ گۈزەل ئىنفاقتۇر.

## ئۆشرە-زاكات بېرىشتە دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

زاكات ۋە سەدىقە بېرىشتە ئەدەپكە دىققەت قىلىش كېرەك. بولۇپمۇ بەرگۈچى ئالغۇچىغاقارىتا ئۇنى پەرز بولغان بىر قەرزدىن قۇتقۇزۇپ ئەجىرگە نائىل قىلغانلىقى ئۈچۈن تەشەككۈر تۇيغۇسىدا بولۇشى كېرەك. چۈنكى، بېرىلىدىغان سەدىقىلەر ئەينى ۋاقىتتا بەرگۈچىگە كېلىدىغان بالا-قازا ۋە مۇسىبەتلەرگە قارشى قالقان بولىدۇ. سەدىقە بەرگەندە دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلارنى قۇرئانى-كەرىم مۇنداق ئىپادىلىگەن:

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تُبْطِلُواْ صَدَقَاتِكُم بِالْمَنِّ وَالأذَى كَالَّذِي يُنفِقُ مَالَهُ رِئَاء النَّاسِ وَلاَ يُؤْمِنُ بِاللهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ

**«ئى مۆمىنلەر! پۇل-مېلىنى كىشىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان، ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرمەيدىغان كىشى (نىڭ قىلغان ئەمىلىنى بىكار قىلىۋەتكىنىگە) ئوخشاش، بەرگەن سەدىقەڭلارنى مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈش بىلەن بىكار قىلىۋەتمەڭلار. بۇنداق (پۇل-مېلىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان) ئادەم خۇددى ئۈستىگە توپا-چاڭ قونۇپ قالغان، قاتتىق يامغۇردىن كېيىن (يۇيۇلۇپ) بۇرۇنقىدەك بولۇپ قالغان سىلىق تاشقا ئوخشايدۇ. ئۇلار قىلغان ئەمەللىرى ئۈچۈن (ئاخىرەتتە) ھېچ قانداق ساۋابقا ئىگە بولالمايدۇ. ئاللاھ كاپىر قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ.»** (بەقەرە سۈرىسى، 264-ئايەت)

بۇ ئايەتلەردە خەير ۋە ھەسەنات تەشۋىق قىلىنىش بىلەن بىرلىكتە ياخشى ئىشلارنى قىلغاندا رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك ئەدەپمۇ ئوچۇق ئوتتۇرىغا قويۇلغان. كۆڭۈلنى ئاغرىتىپ، پېقىرنى خور كۆرۈپ، ئەزىيەت ۋە مىننەت بىلەن قىلىنغان ياخشى ئىشنىڭ ئاللاھنىڭ نەزىرىدە قوبۇل قىلىنمايدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

ئۈچ كىشى بار، قىيامەت كۈنى ئاللاھ ئۇلار بىلەن سۆزلەشمەيدۇ، ئۇلارغا قارىمايدۇ، ئۇلارنى پاكىزلىمايدۇ، ئۇلار ئۈچۈن قاتتىق ئازاب باردۇر. دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغانلىقىغا شاھىت بولغان ئەبۇ زەر:

- ئىسمى ئۆچۈپ كەتسۇن، مەقسىدىگە يېتەلمىسۇن ۋە ۋەيران بولسۇن! بۇلار كىمدۇر يا رەسۇلۇللاھ؟ - دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«كىيىمنى تەكەببۇرلۇقىدىن سىلكىپ ماڭىدىغان، بەرگىنى ئۈچۈن مىننەت قىلىدىغان ۋە يالغان قەسەم بىلەن مېلىنى بازارغا سالغۇچىلار» دېدى. (مۇسلىم، ئىمان، 171)

بۇ بايانلار شۇنى كۆرسىتىدۇكى، مىننەت قىلىپ ۋە كۆڭلىنى ئاغرىتىپ قىلىنىغان ياخشى ئىشلار بەندىنى ئازابقا دۇچار قىلىدىغان گۇناھ ئىشلاردۇر. چۈنكى كۆڭۈل ئاللاھ نەزەر قىلىدىغان يەردۇر. مەۋلانا بۇ ھەقتە:

«سەن مال-مۈلكۈڭنى گۈزەل ئىنفاق قىلىپ بىر كۆڭۈل ئالغىنىكى، ئۇ كۆڭۈلنىڭ دۇئاسى مازاردا، ئۇ قاپ-قاراڭغۇ كېچىدە سانا چىراق ۋە نۇر بولسۇن.» يەنە مەۋلانا ھېكمەتكە تولغان بەيتلىرىدە ئاللاھقا شۈكۈر قەرزىنىڭ ئادا قىلىنىشىغا ۋەسىلە بولۇشى ئۈچۈن يوقسۇل ۋە موھتاج كىشلەرنىڭ مەرت كىشلەر ئۈچۈن نېمەت ئىكەنلىكى، ياخشىلىقنى پەقەت ئۇلارغا قىلىش لازىملىقنى ئۇنتۇرىغا قويۇپ:

«يوقسۇل ئادەم مەرت كىشلەرنىڭ ئەينىكىدۇر، دىققەت قىل! ئەينەككە قارىتا سۇندۇرىدىغان سۆزلەرنى قىلىپ، ئۇنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈرمە!» (يەنى يوقسۇلنىڭ كۆڭلى ئالدىدا دىققەت قىل، چۈنكى قەلب ئىلاھى نەزەرگاھتۇر.)

ئاللاھنىڭ مەرتلىك تەجەللىسىنىڭ تەزاھۇرلىرى پېقىرلاردۇر. ئۇ پېقىرلار كەرەم ئىگىسىگە مۇراجىئات قىلىدۇ، دەرتلىرىنى ئۇنىڭغا ئېيتىدۇ. بۇنىڭ بىلەن مەرت بايلار ئۈچۈن سائادەت يوللىرىنى تەييارلايدۇ. بۇنىڭ باشقا بىر بەرىكىتى باي يوقسۇلنىڭ كۆڭلىگە كىرىشى نەتىجىسىدە ئۇنىڭدا سۆيگۈ ۋە مەرھەمەت ئۇرۇقلىرى بىخلىنىدۇ.

بۇ ئەھۋالدا يوقسۇللار ھەقىنىڭ مەرتلىك ئەينىكىدۇر. ئىمكانى بولغانلار ئۆز كەرەمىنى ئۇ يەردە كۆرسىتىدۇ. ھەقتە پانى بولغان سالىھ بايلار بايلىقىنىڭ بىر ئامانەت ئىكەنلىكىنى ئىدراك قىلىپ، ئاللاھتائالا ئالدىدا نەپسىنى تونىغان ۋە ئىلاھى رەھمەتنى ئەكس ئەتتۈرۈپ، ئاللاھتائالانىڭ رەھمىتىدىن نېسىۋە ئېلىپ ياخشى ئىشلاردا پانىلاشقان.

ئاز ياكى كۆپ ئىگە بولغان مال-دۇنيانى قەلبىگە كىرگۈزمەي، كۆڭلىنىڭ سىرتىدا ئېلىپ يۈرگەنلەردىن باشقىلار بەدبەخت ۋە ئاخىرەت پېقىرلىرىدۇر. بۇ خىل ئىنسانلار ئاللاھتائالانىڭ ئىشكىدە ئەمەستۇر. ئىمكانلىرى نىسبى، ئىشىك سىرتىدىكى نەقىش ۋە سۈرەتتىن ئىبارەت.

بۇلار كۆڭلى ئاللاھتىن يىراقلىشىپ كەتكەن روھانىيەت پېقىرلىرىدۇر. زاھىردىكى ئىمكانلىرى بەدبەختلىكىنىڭ جانسىز، كونىراپ قالغان رەسىمىدۇر. بۇلار ھەقىقەتتىن خەۋەرسىز، روھسىز كىشلەر بولۇپ، سەن بۇلارغا يېقىنلىق كۆرسەتمە، دىققەت قىلىكى، ئىت رەسىمىگە سۆڭەك تاشلىما! بۇنداق ئاملەر مەنپەئەت ئەسىرىدۇر. ئاللاھتائالاغا تەشنالىقتىن خەۋەرسىزدۇر.

دىققەت قىلغىن، بۇ ئۆلۈكلەرنىڭ ئالدىغا تاماق قاچىسى قويما! يەنى ئۇلارغا ئىلتىپات قىلىپ يېقىنلىق كۆرسەتمە! ئۇنداق ئىمكانى بولغانلار مەھشەر كۈنىنىڭ بىچارە تىلەمچىلىرى بولىدۇ.

بۇنداق كىشىلەر مەنا ئەمەس نان دەرۋىشلىرىدۇر. توپراق بېلىقىغا ئوخشايدۇ، لېكىن شەكىل جەھەتتىن بېلىققا ئوخشىسىمۇ، دېڭىزدىن قورقۇپ قاچىدۇ. ئۇلار ۋەيرانچىلىقنى سائادەت ھېسابلايدۇ.

ئۆزىگە نىسبەتەن گۈزەل يېمەكلەرنى يەيدۇ، تاتلىق شەربەتلەر ئىچىدۇ، ھەقىقەتتە بولسا ئىلاھى لوقمىدىن خەۋەرسىز.

بۇ ئەھۋالغا چۈشۈپ قېلىشنى خالىمايدىغان ئادەم، مەخلۇقاتنى مەرتلىك بىلەن قۇچاغلىغىنىكى، ئارىفلاردىن بولسەن.



زاكات، سەدىقە ۋە ياخشى ئىشلاردا دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك مۇھىم نوقتىلاردىن بىرى مەخپىيلىكتۇر. چۈنكى ئاشكارا بېرىلگەن سەدىقە ئالغۇچى كىشىنىڭ ھايا تۇيغۇلىرىنى ئاجىزلىتىدۇ، ۋاقتىنىڭ ئۆتىشى بىلەن ئادەت ھالىغا كېلىپ قالغاندا ئىشلەش ۋە غەيرەت قىلىش ئىستىكىنى يوقىتىپ قويىدۇ. بۇنىڭ بىلەن بىرگە بەرگۈچى كىشىمۇ كىبىرلىنىپ ئۆزىدىن قانائەت قىلىشقا باشلايدۇ.

بەزى ۋاقىتلاردا سەدىقە بەرگۈچىنىڭ ياخشى ئىشلارنى ئېلان قىلىپ، خەلققە بىلدۈرۈشى پايدىلىق بولۇشى مۇمكىن. بۇنداق بولغاندا خەلق پېقىرلارغا ياردەم قىلىشقا تەشۋىق قىلىنغان بولىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن:

إِن تُبْدُواْ الصَّدَقَاتِ فَنِعِمَّا هِيَ وَإِن تُخْفُوهَا وَتُؤْتُوهَا الْفُقَرَاء فَهُوَ خَيْرٌ لُّكُمْ وَيُكَفِّرُ عَنكُم مِّن سَيِّئَاتِكُمْ وَاللهُ بِمَا تَعْمَلُونَ خَبِيرٌ

**«سەدىقىنى ئاشكارا بەرسەڭلار ياخشىدۇر. ئەگەر ئۇنى مەخپى بەرسەڭلار ۋە يوقسۇللارغا بەرسەڭلار تېخىمۇ ياخشىدۇر. بۇ سىلەرنىڭ بەزى گۇناھلىرىڭلارغا كەففارەت بولىدۇ. ئاللاھ سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەلىڭلاردىن خەۋەرداردۇر.»** (بەقەرە سۈرىسى، 271-ئايەت) مۇپەسسىرلەر بۇ ئايەتتىن زاكاتنىڭ ئوچۇق بېرىلىشى، سەدىقە ۋە ياخشى ئىشلارنىڭ مەخپى قىلىنىش ھۆكمىنى چىقارغان.

ئىنفاقتىكى ئەڭ گۈزەل ئەدەپ ئوڭ قولنىڭ بەرگىنىنى سول قول بىلمەسلىك شەكلىدىكى ئۆلچەمدۇر. ھەدىس-شەرىپتىكى ئىپادىگە ئاساسەن ئەرشنىڭ سايىسىدا سايىدايدىغان كىشىلەر بۇ شەكىلدە ئىنفاق قىلىدىغانلاردۇر. ئەجدادىمىز بۇنداق ئىنفاقنىڭ ئەڭ گۈزەل نەمۇنىلىرىنى كۆرسىتىپ بەرگەن. چۈنكى بۇ ھەقتە فاتىھ

سۇلتان مەھمەتخاننىڭ شەپقەت نىزامىنى ئوتتۇرىغا قويغان ۋەقپىيەلەردىن بىر قىسمى تۆۋەندىكىلەردۇر:

**«مەنكى ئىستانبۇلنىڭ فاتىھى، ئاللاھنىڭ ئاجىز بەندىسى فاتىھ سۇلتان مەھمەت، ئۆز كۈچۈم بىلەن ئىگە بولغان 136 دۇكىنىمنى تۆۋەندىكى شەرتلەر بويىچە ۋەقىپ قىلىمەن:**

**كۈللىيەم (ھەممە نەرسە بولغان بۈيۈك بىر بىنا)دە سېلىنغان ئاشخانىدا شېھىدلەرنىڭ ئاياللىرى، يېتىم ۋە ئىستانبۇل پېقىرلىرى ئۈچۈن تاماق تەييارلانسۇن! تاماق يېيىشكە ياكى ئېلىشقا كېلەلمىگەن ئۆزرى (ئىشى) بار كىشىلەرنىڭ يېمەكلىرى كۈن پاتقاندىن كېيىن ئۈستى يېپىقلىق قاچىلاردا كۆزدىن يىراق قىلىپ ئۆيلىرىگە ئاپىرىپ بېرىلسۇن!»**

ۋەقپىيەدە كۆرسىتىلگەندەك، فاتىھ سۇلتان مەھمەتخان جەمئىيەتنىڭ ھىمايىگە موھتاج كىشىلىرى ئۈچۈن ئەدەپ ئۆلچەملىرى بىلەن قائىدىلەر قويغان.

پادىشاسى بۇنداق ئەدەپلىك بولغان بىر جەمئىيەتنىڭ شەخسلىرىمۇ زاكاتلىرىنى بىر كونۋېرت ئىچىدە جامىلەردىكى زاكات تاشلىرىغا قويۇپ قويغان، موھتاجلار ئۇ يەردە بەرگۈچىنى كۆرمەستىن ئېھتىياجى قەدەر ئالغان.



دىنىنىڭ ئەسلى غايىسى ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى تەستىقلىغاندىن كېيىن ئەخلاقلىق ئىنسان يېتىشتۈرۈپ، بۇنىڭ بىلەن ساغلام جەمئىيەت بەرپا قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. بۇنداق جەمئىيەتنى بەرپا قىلىش پەقەت قەلبتە ئوتتۇرىغا چىقىدىغان شەپقەت ۋە مەرھەمەت تۇيغۇسى، ئۇنىڭ ئەڭ ئوچۇق ئالامىتى بولغان زاكات، ئىنفاق بىلەن مۇمكىندۇر. بىر مۆمىننىڭ يۈرىكى رەببىنىڭ پۈتۈن مەخلۇقاتىنى شەپقەت ۋە مەرھەمەت بىلەن قۇچاقلىشى كېرەك.

رەببىمىزنىڭ مۈلكىدە ياشاۋاتىمىز. ئۇنىڭ نېمىتى بىلەن رىزىقلىنىۋاتىمىز. ئىقتىسادىي ئىبادەتلەردە بوشاڭلىق قىلغانلار ئويلىمامدۇكى، ئەجبا كىمنىڭ مېلىنى كىمدىن قاچۇرۇپ كېتىۋاتىمىز؟

ياخشى كۆرۈشنىڭ ئالامىتى پىداكارلىقتۇر. ياخشى كۆرگۈچى ياخشى كۆرۈلگۈچىگە سۆيگۈسى نىسبىتىدە پىداكارلىق قىلىشنى ئىشتىياق دەپ بىلىدۇ. بۇ ئاشىقنىڭ مەشۇقى ئۈچۈن جان بېرىشكە ئوخشايدۇ. ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتىغا بولغان ئىنفاق سۆيگۈچىنىڭ سۆيۈلگۈچىگە نىسبەتەن ئەڭ گۈزەل مۇھەببەت نامايەندىسىدۇر. چۈنكى زاكات ۋە سەدىقە ئاللاھ ئۈچۈن بېرىلىدىغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھ ئالىدۇ دېگەن ئىپادە ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. چۈنكى ئايەت-كەرىمدە:

أَلَمْ يَعْلَمُواْ أَنَّ اللهَ هُوَ يَقْبَلُ التَّوْبَةَ عَنْ عِبَادِهِ وَيَأْخُذُ الصَّدَقَاتِ

**«ئۇلار (يەنى تەۋبە قىلغۇچىلار) ئاللاھنىڭ ئۆز بەندىلىرىنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدىغانلىقىنى ۋە ئاللاھنىڭ تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلىدىغانلىقىنى، ناھايىتى مېھرىبان ئىكەنلىكىنى بىلمەمدۇ؟»** (تەۋبە سۈرىسى، 104-ئايەت) دېيىلگەن.

بۇ نوقتىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۈبھىسىزكى، سەدىقە موھتاج كىشى ئۇنى ئېلىشتىن ئىلگىرى ئاللاھنىڭ قۇدرەت قولىغا ئۆتىدۇ، يەنى موھتاجقا بېرىلگەن زاكات ۋە سەدىقىلەرنى ئالدى بىلەن ئاللاھ ئالىدۇ، كېيىن تەكرار پېقىرغا ئۆتكۈزۈپ بېرىدۇ» (مۇناۋى، كۇنۇزۇل ھەقائىق، 34-بەت) دېگەن.

زاكات ۋە سەدىقىدىكى ئەڭ مۇھىم نوقتا سەمىمىيەت بىلەن ئاللاھ رىزاسىنىڭ مەقسەت قىلىنىشىدۇر. ئىنفاق قىلغۇچىلار كىبىرلەنمەسلىكى لازىم. تەشەككۇر ۋە مىننەتدارلىق ئېيتىلىشىنى ئۈمىد قىلىشمۇ توغرا ئەمەس. بۇنداق بىر قاراش بۇ خەيرلارنىڭ ساۋاب ۋە پايدىسىنى بىكار قىلىۋېتىدۇ. ئەكسىچە، بەرگۈچى ئالغۇچىغا قارىتا تەشەككۇر ھېسسىياتىدا بولۇشى ۋە ئىلاھى رىزادىن باشقا بىر مەقسەت كۈتمەسلىكى كېرەك. چۈنكى ئاللاھ ئىخلاس بىلەن قىلىنغان ئەمەللەرنى قوبۇل قىلىدۇ. ھەزرىتى ئەلى ۋە ھەزرىتى پاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ بۇ مەقسەتتە قىلغان ئىنفاقلىرى تەقدىرلىنىش بىلەن بىرلىكتە مۇسۇلمانلارنىڭ ئىنفاقنى بۇ خىل ئۇسۇلدا قىلىشنى تەشۋىق قىلىدىغان ئايەتتە:

وَيُطْعِمُونَ الطَّعَامَ عَلَى حُبِّهِ مِسْكِيناً وَيَتِيماً وَأَسِيراً إِنَّمَا نُطْعِمُكُمْ لِوَجْهِ اللهِ لَا نُرِيدُ مِنكُمْ جَزَاء وَلَا شُكُوراً إِنَّا نَخَافُ مِن رَّبِّنَا يَوْماً عَبُوساً قَمْطَرِيراً فَوَقَاهُمُ اللهُ شَرَّ ذَلِكَ الْيَوْمِ وَلَقَّاهُمْ نَضْرَةً وَسُرُوراً

**«ئۆزى موھتاج تۇرۇقلۇق، مىسكىنگە، يېتىمگە ۋە ئەسىرگە تائام بېرىدۇ. (ئۇلار ئېيتىدۇ) «سىلەرگە بىز ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن تائام بېرىمىز، سىلەردىن (بۇنىڭ بەدىلىگە) ھېچقانداق مۇكاپات ۋە تەشەككۇر تەلەپ قىلمايمىز. شۈبھىسىزكى، بىز پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن مەيدانغا كەلتۈرۈلگەن ئېغىر، قاتتىق كۈندىن قورقىمىز» ئاللاھ ئۇلارنى ئۇ كۈننىڭ شەررىدىن ساقلايدۇ، ئۇلارنىڭ (يۈزلىرىگە) نۇر، (دىللىرىغا) خۇشاللىق ئاتا قىلىدۇ.»** (ئىنسان سۈرىسى، 8-11-ئايەت) دېيىلگەن.

ئەگەر ئىنفاق قىلغۇچى بۇ ئايەت-كەرىمىدىكى ھالەتنى قولغا كەلتۈرەلىسە، كۆڭلىدىكى ئىخلاس ئالغۇچىغا تەسىر قىلىپ، ئۇ شەخس ئىنفاققا لايىق بولمىسىمۇ، بىر ئىلاھى لۇتۇپ سۈپىتىدە ئۆيغىنىشىغا سەۋەپ بولىدۇ.

بۇ ھەقىقەتنى ئىشارەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

بىر ۋاقىتلاردا بىر ئادەم:

- مەن مۇتلەق بىر سەدىقە بېرىمەن دېدى. كېچىسى ئۆيىدىن سەدىقىسىنى ئېلىپ يولغا چىقتى. ئۇنى بىلمەي بىر ئوغرىنىڭ قولىغا بەردى. ئەتىسى بۇ يەرنىڭ خەلقى:

- ئەجەپلىنەرلىك ئىش، بۇ كېچە بىر ئوغرىغا سەدىقە بېرىلىپتۇ. - دەپ شىكايەت قىلىشقا باشلىدى. ئۇ ئادەم:

- ئاللاھىم! ساڭا ھەمدۇ-سانالار بولسۇن، مەن مۇتلەق بىر سەدىقە بېرىمەن. - دېدى. يەنە سەدىقىسىنى ئېلىپ ئۆيىدىن چىقتى. بۇ قېتىم ئۇنى بىلمەي بىر پاھىشەنىڭ قولىغا بەردى. ئەتىسى خەلق:

- توغرا بىر ئىش ئەمەس، بۇ كېچە بىر پاھىشىگە سەدىقە بېرىلىپتۇ. - دەپ گەپ-سۆز قىلىشتى. ئادەم:

- ئاللاھىم! بىر پاھىشىگە بولسىمۇ سەدىقە بەرگەنلىكىم ئۈچۈن ساڭا ھەمدۇ ئېيتىمەن. مەن يەنە مۇتلەق بىر سەدىقە بېرىمەن. - دېدى.

ئۇ كېچە يەنە سەدىقىسىنى ئېلىپ ئۆيىدىن چىقتى. ئۇنى بىلمەستىن بىر باينىڭ قولىغا بەردى. ئەتىسى خەلق:

- بۇ قانداق ئىش؟! بۇ كېچە بىر بايغا سەدىقە بېرىلىپتۇ. - دەپ سۆز-چۆچەك قىلىشقا باشلىدى. ئادەم:

- ئاللاھىم! ئوغرىغا، پاھىشىگە ۋە بايغا سەدىقە بەرگەنلىكىم ئۈچۈن ساڭا ھەمدۇ-سانا ئېيتىمەن.- دېدى. بۇ ئىخلاسىغا ئاساسەن ئۇيقۇسىدا ئۇ ئادەمگە:

«ئوغرىغا بېرىلگەن سەدىقە بەلكى ئۇ ئوغرىنى قىلىۋاتقان ئىشىدىن خىجىل قىلىپ ئوغرىلىقتىن ۋاز كەچتۈرۈشى مۇمكىن، پاھىشىگە بېرىلگەن سەدىقە بەلكىم ئۇ ئايالنى ئىپپەتلىك قىلىشى مۇمكىن. باي بۇ سەدىقىدىن ئىبرەت ئېلىپ ئاللاھ ئۆزىگە بەرگەن مالدىن موھتاجلارغا بېرىشى مۇمكىن» دېيىلدى. (بۇخارى، زاكات، 78. يەنە نەسائى، زاكات، 47 گە قاراڭ)

بىر كىشى سامى ئەپەندىگە كېلىپ:

- ھاجى ئاتا! ئاللاھ ئۈچۈن ماڭا تاماكا پۇلىسى بەرسەڭ - دېدى. ساخاۋەت قۇياشى بولغان سامى ئەپەندى ھېچ ئويلىماستىن ئەتراپتىكىلەرنىڭ ھەيرانلىق بىلەن قاراشلىرى ئىچىدە ئۇ ئادەمنىڭ تەلەپ قىلغان پۇلىسىنى بەردى. ئادەم خۇشال بولۇپ ئۇ يەردىن ئايرىلدى. بۇ ۋەقە سامى ئەپەندى يېنىدىكى بىر شەخسنىڭ دىققىتىنى تارتتى. بۇ ئىشقا ھەيران بولغان ئۇ شەخس تاماكا پۇلىسى ئالغان ئادەمنىڭ كەينىدىن ماڭدى. ھەيران قالدىكى، ئۇ ئادەم تاماكا ئېلىشتىن ۋاز كېچىپ، ئۇ پۇلغا نان ئېلىۋېتىپتۇ.

بۇنىڭغا ئوخشاش ئاللاھ ئۈچۈن ئىخلاس بىلەن قىلىنغان ھەسەنات (ياخشى ئىشلار) نىڭ قارشى تەرەپتە پەيدا قىلىدىغان تەسىرى ئىنفاقتا ئالغۇچىغا نىسبەتەن بەرگۈچى كۆڭۈل دۇنياسىنى كونترول قىلىپ، ھەقىقى ساخاۋەتكە نائىل بولسا، بەختلىك بولىدۇ.

**يا رەببى! مەرھەمىتىڭنىڭ پۈتۈن تەزاھۇرلىرىنى كۆڭۈل ھاياتىمىزنىڭ تۈگىمەس خەزىنىسى قىلغىن! ئامىين!**



## فىقھ دىرىزىسىدىن

# زاكات

### پەرز بولۇشىنىڭ شەرتلىرى

1. زاكات بېرىدىغان ئادەم مۇسۇلمان، ئەقىللىق، بالاغەتكە يەتكەن ۋە ئەركىن بولۇشى كېرەك.

2. زۆرۈر ئېھتىياج ۋە قەرزىدىن باشقا نىساپ مىقدارى (زاكات بېرىش ئۆلچىمىگە يەتكەن) مالغا ئىگە بولغان بولۇشى كېرەك.

3. قولىدىكى مال كۆپىيىدىغان بولۇشى كېرەك.

4. زاكات بېرىلىدىغان مال ئۈستىدىن بىر قەمەرى يىل (354) كۈن ئۆتكەن بولۇشى كېرەك.

5. زاكات بېرىلىدىغان مال شەخسىنىڭ تولۇق ئىگىدارچىلىقىدا بولۇشى كېرەك.

### زاكات بېرىلىدىغان ماللار ۋە مىقدارى

نىساپ قوي ۋە ئۆچكىدە 40، كالا ۋە توپاقتا 30، تۆگىدە بەشتۇر. ئالتۇن ئۈچۈن نىساپ 81 گرام، كۈمۈش ئۈچۈن نىساپ مىقدارى 561 گرامدۇر. ئالتۇن ۋە كۈمۈشتە نىساپ مىقدارى مۇقىم بولسىمۇ ئەمما ھايۋانلارغا مۇناسىۋەتلىك زاكات مىقدارى ھايۋان سانىنىڭ كۆپىيىشىگە قاراپ ئۆزگىرىدۇ.

### زاكات كىملەرگە بېرىلىدۇ؟

ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە:

إِنَّمَا الصَّدَقَاتُ لِلْفُقَرَاء وَالْمَسَاكِينِ وَالْعَامِلِينَ عَلَيْهَا وَالْمُؤَلَّفَةِ قُلُوبُهُمْ وَفِي الرِّقَابِ وَالْغَارِمِينَ وَفِي سَبِيلِ اللهِ وَابْنِ السَّبِيلِ فَرِيضَةً مِّنَ اللهِ وَاللهُ عَلِيمٌ حَكِيمٌ

**«زاكات پەقەت پېقىرلارغا، مىسكىنلەرگە، زاكات خادىملىرىغا، دىللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلارغا، قۇللارنى ئازاد قىلىشقا، قەرزدارلارغا، ئاللاھنىڭ يولىغا، ئىبنى سەبىللەرگە بېرىلىدۇ، بۇ ئاللاھنىڭ**

**بەلگىلىمىسىدۇر. ئاللاھ (بەندىلىرىنىڭ مەنپەئەتىنى) ئوبدان بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.»** (تەۋبە سۈرىسى، 60-ئايەت) بۇ ئايەت-كەرىمە زاكات بېرىلىدىغان يەرلەرنى ئوچۇق كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بۇلار:

1. پېقىرلار: دىنىي جەھەتتىن باي ھېسابلانمايدىغان، يەنى نىساپ مىقدارى مېلى بولمىغانلار، بۇنداق ئادەملەر ئىشى ۋە كۈچى بولسىمۇ زاكات ئالسا بولىدۇ.

2. مىسكىنلەر: كۈندىلىك يېمەكلىكى بولمىغان پېقىرلار،

3. زاكات خادىملىرى،

4. مۇئەللىپى قۇلۇپ: قەلبى ئىسلامغا تارتىلىدىغان كىشىلەر،

5. قۇللار: قۇللۇقتىن قۇتۇلىدىغان كىشىلەرگىمۇ زاكات بېرىلىدۇ. لېكىن كۈنىمىزدە قۇللۇق قالمىدى.

6. قەرزدارلار: قەرزى مېلىدىن كۆپ بولغان كىشىلەرگىمۇ زاكات بېرىلىدۇ.

7. ئاللاھ يولىدىكى كىشىلەر: ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلغانلار، ھەج ئۈچۈن يولغا چىقىپ يولدا پۇلسىز قالغانلار ۋە ئاللاھ ئۈچۈن ئىلىم تەھسىل قىلغانلار.

8. يولدا قالغانلار: ئۆز يۇرتىدا باي بولسىمۇ، لېكىن يول ئۈستىدە پۇلى تۈگەپ قالغان يولۇچىلارغا زاكات بېرىلىدۇ.

## زاكات قانداق كىشىلەرگە بېرىلمەيدۇ؟

ئاتا-ئانا، بوۋا، چوڭ ئانا، ئوغلى، قىزى، نەۋرىلىرى، باي ۋە مۇسۇلمان بولمىغانلارغا زاكات بېرىلمەيدۇ. يەنە ئەر-خوتۇنمۇ بىر-بىرىگە زاكات بېرەلمەيدۇ.

## ئۆشرە (دېھقانچىلىق مەھسۇلاتلىرىنىڭ زاكىتى)

1. ئەبۇ ھەنىپە رەھمەتۇللاھى ئەلەيھىنىڭ قارىشىچە يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرىنىڭ زاكاتىدا نىساپ ئۆلچىمى يوق، يەنى بۇ مەھسۇلاتلار ئۈستىدىن بىر يىل ئۆتۈش ۋە مەلۇم مىقدارغا يېتىش شەرتى يوقتۇر.

2. يىلدا بىر قېتىمدىن ئارتۇق مەھسۇلات ئېلىنىدىغان يەرلەر ئۆشرە مەھسۇلاتىغا تەۋە بولۇپ تەكرار ئېلىنىدۇ.

3. ۋاپات بولغان بىر كىشىنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن مىراس قالغان زىرائەت مەھسۇلاتلىرىدىن، بالا-چاقا ۋە ئەقلى جايىدا ئەمەس كىشىلەرگە تەۋە يەرلەرنىڭ مەھسۇلاتلىرىدىنمۇ ئۆشرە ئېلىنىدۇ.

4. ئەبۇ يۈسۈپ ۋە ئىمام مۇھەممەدنىڭ قارىشىچە، دېھقانچىلىق مەھسۇلاتلىرىنىڭ نىسبىتى بەش ۋەسق يەنى بىر تونىدۇر. بىر توننىدىن ئاشقاندىن كېيىن ئۆشرە (زاكات) بېرىلسە بولىدۇ.

5. ئۆشرە بېرىلىدىغان مەھسۇلاتلار بىر يىلغىچە بۇزۇلمايدىغان بولۇشى كېرەك. بۇ سەۋەپتىن يېڭى مېۋە ۋە سەي ـ كۆكتاتلار ئۈچۈن ئۆشرە بېرىلمەيدۇ.

6. ئۆشرە يېرى يامغۇر، ئېرىق ۋە ئۆستەڭ سۇلىرى بىلەن سۇغۇرۇلسا ئوندا بىر، سۇ موتورى، سېتىۋالىدىغان سۇ بىلەن بىر يىل ياكى يىلنىڭ يېرىمىدىن كۆپ سۇغۇرۇلسا يىگىرمىدە بىر نىسبەتتە ئۆشرە ئىسمى بىلەن زاكات ئېلىنىدۇ. يەنە ئۇرۇق، ئەمگەك كۈچى، سۇغۇرۇش، دورا چېچىش ۋە باشقا چىقىملارنى زاكاتتىن تۇتۇپ قېلىشقا بولمايدۇ.

7. زەيتۇن، زىغىر، ئاپتاپپەرەس قاتارلىق مايلىق زىرائەتلەردىن ئۆشرە ئېلىنسا، كېيىن ياغلىرىدىن قايتىدىن ئۆشرە ئېلىنمايدۇ. لېكىن بۇلارنى ئىشلەپچىقارغۇچىدىن تىجارەت مەقسىدى بىلەن سېتىۋالغان ئادەمدىن تىجارەت مېلى زاكىتى ئېلىنسا بولىدۇ.

8. ئۆشرە يېرى مەھسۇلاتلىرىدىن ئېلىنىدىغان مەلۇم نىسبەتتىكى ئۆشرە مەھسۇلات پۇتۇنلەي پىشىپ قولغا كەلگەن ۋاقىتتا ئېلىنىدۇ. بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئېلىنمايدۇ. پىشمىغان مەھسۇلات ۋە پىشمىغان مېۋىلەردىن ئۆشرە ئېلىش جائىز ئەمەس. لېكىن بۇلار پىشقان ۋاقىتتا ئىگىلىرى خالىسا ئۆشرىنى بەرسە بولىدۇ.

9. ئۆشرىسى بېرىلمىگەن دانلىق زىرائەت ۋە دەرەختىكى مېۋىلەردىن يېگەندە ئۆشرىسىنى بېرىشنى نىيەت قىلىپ يېيىش ۋە بۇنى تولۇقلاش كېرەك. مەسىلەن: ئەبۇ ھەنىپە رەھمەتۇللاھى ئەلەيھىنىڭ قارىشىچە، 10 كىلوگرام ئۈزۈم ئۈزۈلگەن بولسا، بىر كىلوگرامنى زاكات دەپ ھېسابلاپ، كېيىن بىر كىلوگرام ئارتۇق بېرىش كېرەك.






«ئۇنىڭدا ئوچۇق ئالامەتلەر باركى، ماقامى ئىبراھىم شۇلارنىڭ بىرى، بەيتۇللاھقا كىرگەن ئادەم ئەمىن بولىدۇ. قادىر بولالىغان كىشىلەرنىڭ ئاللاھ ئۈچۈن كەبىنى زىيارەت قىلىشى ئۇلارغا پەرز قىلىندى. كىمكى ئىنكار قىلىدىكەن (يەنى ھەجنى تەرك ئېتىدىكەن)، زىيىنى ئۆزىگە. شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ئەھلى جاھاندىن (يەنى ئۇلارنىڭ ئىبادىتىدىن) بىھاجەتتۇر.» (ئال ئىمران سۈرىسى، 97-ئايەت)

# ھەج

ئىسلامنىڭ بەش ئاساسىدىن بىرى بولغان ھەج نەبىلەر ھالقىسىنىڭ تۈنجىسى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ ئاخىر زامان پەيغەمبىرىگە قەدەر بولغان مۇھەببەتلىك قەلبلەرنىڭ سۆز ۋە مۇقەددەس ئەسلىمىلىرىدۇر. ھەج ئىمان جەۋھىرىنى كۆڭۈللەردە كامالەتكە يەتكۈزۈدىغان، بۇ ئالەمدە مەھشەرنىڭ ئوخشىشىنى ياشىتىپ: «ئۆلۈشتىن ئىلگىرى ئۆلۈڭلار» دېگەن ھېكمەتنى چۈشىنىشكە ۋەسىلە بولىدىغان مۇقەددەس ئىبادەتتۇر.

ھەج ئىسلامىيەتتىن ئىلگىرىمۇ بار ئىدى. لېكىن مۇشرىكلار ئۇنى ئىبادەت ماھىيىتىدىن چىقىرىپ، كۈچ ۋە نوپۇز كۆرسىتىلىدىغان غەيرى ئەخلاقى مۇراسىمغا ئايلاندۇرغان. چۈنكى ئەرەپلەر ئارىسىدا ئىمتىيازلىق قەبىلە بولغان قۇرەيش قەبىلىسى كىيىم بىلەن كەبىنى تاۋاپ قىلسا، باشقا ئەرەپلەر ئەر-ئايال يالىڭاچ تاۋاپ قىلغان. كىيىملىرىنى سېلىۋەتكەن كىشىلەرنىڭ ئەۋرەت يەرلىرىنى يۆگىشى قۇرەيشنىڭ ئىنساۋىغا باغلىق ئىدى. قۇرەيش قەبىلىسى ئۇلارغا كىيىم بەرسە يۆگىنەتتى، ئەگەر بەرمىسە يالىڭاچ پېتى كەبىنى تاۋاپ قىلاتتى. قۇربانلىق قىلغان ۋاقىتلىرىدا قۇربانلىقنىڭ قېنىنى كەبىنىڭ ئىشك-تاملىرىغا سۈركەپ قويۇپ، قۇربانلىقنىڭ گوشلىرىنى كۆيدۈرەتتى. ئىسلام بۇ ئەخلاقسىز ئادەت ۋە خۇراپاتلارنى تۈپتىن يۇقاتقان. چۈنكى ئىسلامدا ھەر ئىبادەتنىڭ غايىسى ئاللاھنى زىكىر قىلىش، ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلەش ۋە كالامۇللاھنى ئۇلۇغلاشتىن ئىبارەتتۇر.



ھەج ئىبادىتىنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك كۆپلىگەن پايدىلىرى بار.

ھەج ئاللاھنىڭ چەكسىز رەھمىتى تەجەللى قىلغان، مەغپىرەتكە مۇيەسسەر بولغان مۇسۇلمانلارنىڭ ئىمان ۋە سۆيگۈ ھاياجىنى بىرلەشكەن كۆركەملىك مۇھىتتا جەريان قىلىدۇ.

ھەج ھەزرىتى ئىبراھىم ۋە ھەزرىتى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋەككۈل، تەسلىمىيىتىدىن نېسىۋە ئېلىش، ئىچىمىزدىكى نەپس دېيىلىدىغان دۈشمەن ۋە سىرتىمىزدىكى شەيتانى مايىللىقلارنى تاشلاش، سىنىپ-تەبىقە پەرقىدىن قۇتۇلۇش، كېپەن ھاۋاسىغا كىرىش، رەببىمىزگە ئىلتىجا قىلىپ، قىيامەتنىڭ دەھشەتلىك مەنزىرە

تۈيغۇسى بىلەن چوڭچىلىش، يىراقتىكى مۇسۇلمانلار، بىر-بىرىنى تونۇمايدىغان خەلقلەر بىلەن جەم بولۇش ۋە ئىمان قېرىنداشلىقى تەسىس قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

بىر مەنادا بەدەن كىيىمدىن ئايرىلىپ، نەپسانى تۇسالغۇلاردىن قۇتۇلۇشقا تىرىشىشتىن ئىبارەتتۇر.



ھەج ئادا قىلىنىدىغان ماكانلار مۇقەددەس ئالەمنىڭ روھانىيەت ئىقلىمىدۇر. بۇ ئىقلىملار ئىلاھى خۇشاللىقلار بىلەن تولغان. ئۇ يەرلەردە داۋاملىق ئاللاھنىڭ بەرىكىتى ۋە رەھمىتى ئېىسگە كېلىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن قۇرئانى-كەرىمدە سۆيۈنتى شانىغا قاراپ: «شەئائىرۇللاھ» ۋە «ھۆرمەتۇللاھ» دېيىلگەن. بۇ جەھەتتىن ھەجنىڭ يەنە بىر غايىسى ئۇ مۇبارەك ماكانلارغا ھۆرمەت ۋە ئۇ يەردىكى مۇقەددەس ماقاملارنىڭ خاتىرىسى بىلەن كۆڭۈللەرنى بېزەشتىن ئىبارەت. بۇ مۇبارەك تۇپراقلار ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ ئىمانلىق يۈرەكلەرنىڭ روھانىيەتلىرى بىلەن ئۇزۇۋقلىنىپ، ئاشىقانە كۆز ياشلىرى بىلەن سۇغۇرۇلغان. ئارىفانە ھەج قىلغانلار ئۇ ماكانلاردا بۇلارنى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاياق ئىزلىرىنى ئىزدەپ، ئۇلارنىڭ ئەسلىمىلىرىدىن پەيز ئالىدۇ. چۈنكى پەيز مەنبەسى بولغان بۇ ماكانلار نەبىلەر ھالقىسىنىڭ ئەزىز خاتىرىلىرى بىلەن تولغان.

ئىبادەت ۋە ھەج نىيىتى بىلەن ئۇ مۇبارەك تۇپراقلارغا ئاياق باسقانلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ:

«يا رەببى! گۇناھلىرىمىزنى ئەپۇ قىلغىن! سەن ئەڭ بۈيۈك راھمان ۋە رەھىم قىلغۇچىسەن! يا رەببى، مېنىڭ ئەۋلادىمنى مېنىڭ يولۇمغا، مېنىڭ دىنىمغا مەنسۇپ قىل!» دېگەن دۇئادىكى بەرىكەتكە نائىل بولىدۇ.

بۇنداق ئىكراملار مۆمىن قەلبلەرگە ئۇ مۇبارەك ماكانلارنىڭ ھەسرىتىنى تۇتاشتۇرىدۇ. ئاشىقلار:

> كۆرمەس بولدۇم يىراق بىلەن يېقىننى،
> گۈزەل كەبەتۇللاھ بارسام ساڭا.

دېگەن بېيتلار بىلەن كۆز يېشى قىلسا، بەزىلىرى:

> ئەي بادى ساباھ يولۇڭ چۈشسە سەمتى ھەرەمەينگە،
> سالامىمنى يەتكۈز رەسۇلۇس سەقەلەينگە.

(ئەي ساباھ شامىلى! ئەگەر يولۇڭ مەككە، مەدىنىگە چۈشسە، ئۇ يەرلەرگە ئىنسان ۋە جىنلارنىڭ پەيغەمبىرى بولغان مۇھەممەد مۇستاپاغا مەندىن سالام كۆتۈرگىن.) تىلەكلىرى بىلەن ئۇ مۇبارەك يەرلەرگە ۋە كائىناتنىڭ پەخرىگە سالام يوللايدۇ.

بۇ مۇھەببەت تەزاھۇرلىرى كۆڭۈللەردە شۇنداق چوڭقۇرلاشتىكى، مۇقەددەس تۇپراقلارغا بارغانلارنى دۇئا ۋە سالاملار بىلەن ئۇزىتىپ قويۇش ئادەت ھالىغا كەلگەن. ھەجگە بارغۇچىلارنىڭ قۇلاقلىرىغا ئىيتىلغان سۆيگۈ ۋە مۇھەببەتكە تولغان كۆڭۈل تۇيغۇلىرىنى شائىر مۇنداق مىسرالارغا تۆككەن:

يېتىپ بارغان يەرلەرگە،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.
ھەق دوست دېگەن تىللارغا،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.

بېرىپ ھەجنى ئاداغا،
مەرۋە بىلەن سەفاغا،
مۇھەممەد مۇستاپاغا،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.

مەككە بىلەن مەدىنە،
تەڭدىشى يوق خەزىنە،
چىھارى يارنىڭ گۈزىنە[30]،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.

يالۋۇرۇپ رەببىمىزگە،
دۇئالار قىلىپ بىزگە،
مۇئەززەم كەبىمىزگە،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.

كىرسەڭ ئەگەر ئىھرامغا،
قول تەككۈزمەي ھارامغا،
ساھابەئى ـ كىرامغا،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.

30 . چىھار يار گۈزىنە: تۆت خەلىپىنى كۆرسىتىدۇ.

ھەر تايانساڭ ئاللاھقا،
چىقسەن نۇرلۇق ساباھقا،
ئۇلۇغ رەسۇلۇللاھقا،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.

كىرگەنلەر دوست بېغىغا،
چۈشمەس غەپلەت تورىغا،
مۇبارەك نۇر تېغىغا،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.

كىرىپ قەلبى خەتىمگە،
سەجدە قىلىپ راھىمگە،
ماقامى ئىبراھىمغا،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.

ئاپتاپتا كۆيگەن باشقا،
سۆيۈلگەن قارا تاشقا[31]،
كۆزلەردىن ئاققان ياشقا،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.

جەننەتۇل باقىمىزگە،
گۈلشەنى پاكىمىزگە،
ئۇلۇغ رەفاھ ناكىمىزگە،
بىزدىن سالام ئالغاچ كەت.

ئىلگىرىدىن تارتىپ بۇ ئىشقى مۇھەببەت ئۇتىدا يانغان مۇتتەقى زاتلار «تايىيى ماكان»غا نائىل بولۇپ، رەھمەت ماكانىغا ئۆزىنى ئاتقان ۋە نامازلىرىنى ئۇ يەردە ئادا قىلغان. ئۇلاردىن بەزىلىرى ئۇ يەرنىڭ ئىشقى بىلەن يېنىپ، بارالمىغان ئاشىقلارنى بۇ لۇتۇفتىن نېسىۋە ئالدۇرغان.



31. قارا تاش: ھەجەرۇل-ئەسۋەدنى كۆرسىتىدۇ.

خۇلاسىلىساق، ماددى ۋە مەنىۋى جەھەتتىن ئۇ توپراقلارغا بېرىش قۇملۇق چۆللەرنى كۆرۈش ئۈچۈن ئەمەستۇر. ئۇ يەرلەرگە يۆنىلىش ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ماقامى، ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ۋە ئەۋلادىنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈندۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇغۇلۇپ چوڭ بولغان، ئىسلامنى تەبلىغ قىلغان توپراقلارنى كۆرۈش، ئۇ مەۋجۇدات نۇرى تەنەپپۇس قىلغان ھاۋانى كۆڭۈللىرىمىزگە تولدۇرۇشتىن ئىبارەتتۇر. بىر مۇتتەقى شائىر نېمە دېگەن گۈزەل ئېيتقان-ھە:

«يۇقىرىدىن تۆۋەنگىچە قەيەرگە قارىسام، چەكسىز مۆجىزە قەلب پېشىگە ئېسىلىپ، ھەئە، مانا مۇشۇ يەر!» دەيدۇ. بۇ مىسرالار شائىرنىڭ قۇرۇق ھېسسىياتى ئەمەس، ئىلاھى ھەقىقەتتۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا:

فِيهِ آيَاتٌ بَيِّنَاتٌ

**«ئۇنىڭدا كۆپلىگەن ئوچۇق ئىشارەتلەر باردۇر.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 98-ئايەت) دېگەن.

ئۇ مۇقەددەس ماكانلاردا كۆزدىكى پەردىنى ئېچىپ، قەلب كۆزى بىلەن ئەتراپقا قارىغانلارنىڭ ئىمان دەريالىرى شاۋقۇنلىنىپ، سۆيگۈ-مۇھەببىتى ئىلاھى قەلب تومۇرلىرىدا ئايلىنىشقا باشلايدۇ. قەيەرگە نەزەر سالسا، ئۇ يەرنى ئىستىغراق (ئۆزىنى ئۇنتۇش) قاپلايدۇ. بۇنىڭ بىلەن كۆزلىرى نەملىنىپ، تىللىرى داۋاملىق تەسبىھ ۋە تەھلىل بىلەن مەشغۇل بولىدۇ. ئۇ مۇبارەك توپراقلاردا پۈتۈن ۋاقتىنى ئەدەپ ۋە ھۆرمەت ئىچىدە ئۆتكۈزىدۇ. بۇ ھەقتە:

ذَلِكَ وَمَن يُعَظِّمْ شَعَائِرَ اللَّهِ فَإِنَّهَا مِن تَقْوَى الْقُلُوبِ

**«ئىش مانا شۇنداق، كىمكى دىنىي ئىشلارنى (جۈملىدىن ھەجنىڭ ئەمەللىرىنى، قۇربانلىقلارنى) ئۇلۇغلايدىكەن، بۇ، دىللارنىڭ تەقۋادارلىقىدىندۇر.»** (ھەج سۈرىسى، 32-ئايەت) دېيىلگەن.

ھەج ماددى بىر ئىبادەتلا ئەمەس، ماددى تەرىپى بىلەن بىللە مەنىۋى تەرىپىمۇ مۇھىم بولغان ئىبادەتتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن «ھەججى مەبرۇر» يەنى باشتىن باشلاپ ياخشىلىق ۋە گۈزەللىكتىن ئىبارەت بولغان ھەجنىڭ تىلدا بايان قىلىنىشى بۇنى ئىپادىلەيدۇ. بۇ تەرىپى بىلەن ھەج تەۋبە، دۇئا، ئىستىغپار بىلەن كۆڭۈللەرنىڭ رەھمەت، بەرىكەت ۋە پەزىلەتكە نائىل بولۇشى، ھاياتنىڭ سالىھ ئەمەللەر بىلەن ئۆتكۈزۈلىشىدۇر. ھەجدىن كېيىن بۇ ھالەتنىڭ داۋامى ئۈچۈن ئاللاھقا ۋەدە قىلىنىشىدۇر. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ھەج قىلغاندا شۇ دۇئانى قىلغان:

رَبَّنَا وَاجْعَلْنَا مُسْلِمَيْنِ لَكَ وَمِن ذُرِّيَّتِنَا أُمَّةً مُّسْلِمَةً لَّكَ وَأَرِنَا مَنَاسِكَنَا
وَتُبْ عَلَيْنَا إِنَّكَ أَنتَ التَّوَّابُ الرَّحِيمُ

**«پەرۋەردىگارىمىز! ئىككىمىزنى ئۆزەڭگە ئىتائەتمەن قىلغىن، بىزنىڭ ئەۋلادلىرىمىزدىنمۇ ئۆزەڭگە ئىتائەتمەن ئۈممەت چىقارغىن، بىزگە ھەججىمىزنىڭ قائىدىلىرىنى بىلدۈرگىن، تەۋبىمىزنى قوبۇل قىلغىن، چۈنكى سەن تەۋبىنى قوبۇل قىلغۇچىسەن، ناھايىتى مېھرىبانسەن.»** (بەقەرە سۈرىسى، 128-ئايەت)

ھەججى ئىپادىلەشكە ئىنتىلگەن ئاشىق كۆڭۈللەر بىر تەرەپتىن بۇ دۇئا بىلەن يوغۇرۇلسا، يەنە بىر تەرەپتىن ھەرەم ئىچىدە پۈتۈن مەككە كوچىلىرىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ماڭغانلىقى، ياشىغانلىقىنى ئويلايدۇ، بەلكى ئۇنىڭ ئاياق ئىزى ئۈستىدە تۇرۇۋاتقانلىقىنى خىيال قىلىدۇ، ئۇ ئىزلارغا قەلبى جەھەتتىن يۈز سۈرتەلىگەنلىكىنىڭ ھاياجىنىنى ياشايدۇ، قەلبى ئۇنىڭدىن كەلگەن ئەسلىملەر بىلەن تولۇپ تاشىدۇ. مەسىلەن: سەپا ئېگىزلىكىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككە مۇشرىكلىرىغا خىتاب قىلىشنى ئويلاپ، ئۇ كۆنلەرنى كۆز ئالدىدا جانلاندۇرىدۇ. ئۇ كائىناتنىڭ پەخرى بۇ ئېگىزلىكتىن مەككىلىكلەرگە ئەبۇ قۇبەيس تېغىنى كۆرسىتىپ:

- سىلەرگە شۇ تاغنىڭ ئارقىسىدا دۈشمەن بار، بۇ يەرگە قاراپ كېلىۋاتىدۇ، سىلەرگە ھۇجۇم قىلماقچى، تەدبىرىڭلارنى ئېلىڭلار دېسەم ئىشىنەمسىلەر؟ - دەپ سورىغاندا، مەككىلىكلەر:

- ئىشىنىمىز، ئۇ تاغنىڭ ئارقىسىنى كۆرمىسەكمۇ سەن مۇھەممەدۇل ئەمىن بولغانلىقىڭ ئۈچۈن، خەۋەرىنىڭ توغرىلىقىدىن شۈبھە قىلمايمىز! - دېگەن ئىدى.

بۇنىڭ بىلەن ئۇ ئۇلۇغ ئىنسان:

- بۇنىڭغا ئىشەنگەنىدەك شۇنىڭغا ئىشىنىڭلاركى، بۇ ئالەمنى ياراتقان بىر ۋە قادىر ئاللاھ بار، سىلەر چوقۇنىۋاتقان بۇتلار ئاجىز تاش، توپراق ياكى ئوتۇن پارچىلىرىدۇر، بۇلارنى تەرك قىلىپ، بىر بولغان ئاللاھقا ئىمان ئېيتىڭلار. بىلىڭلاركى، ئاللاھ مېنى سىلەرگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى. - دېگەن ۋاقتىدا باشتا تاغىسى ئەبۇ لەھەپ قاتارلىق مۇشرىكلار:

- سەن بىزنى بۇ يەرگە بۇ گەپ ئۈچۈنمۇ چاقىردىڭ؟ - دەپ ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىگەن ۋە تارقىلىپ كەتكەن. ۋىجدانى جەھەتتىن قوبۇل قىلغان ئۇ ئۇلۇغ ئىنساننى نەپسانى تۇيغۇلىرى بىلەن يالغانغا چىقارغان.

لېكىن كائىناتنىڭ پەخرى بۇنىڭغا ئوخشاش، ھاقارەت ۋە توسقۇنلۇقلارغا قارىماي، ھاردىم، تالدىم دېمەي نەبەۋى غەيرەت بىلەن ئىلاھى ھەقىقەتلەرنى تەشنا كۆڭۈللەرگە ئابى ھاياتقا ئوخشاش تەقدىم قىلغان.

ھەجدە بۇنىڭغا ئوخشاش ھەقىقەتلەرنى تەپەككۇر قىلىپ، قەلب كۆزىمىز ۋە قۇلاقلىرىمىزنى ئېچىپ، ئۇ ئۇلۇغ نۇرنىڭ رىسالەت دەرس ماكانى بولغان دارۇل ئەركامنىڭ ئالدىدا تەئدىل-ئەركان ئىچىدە ئوقۇلغان قۇرئان تەلىملىرىنىڭ نۇرلىرىغا يېتىپ بارالايمىز. بۇ تەلىماتلارنىڭ كەينىدىن يۈز بەرگەن ھىجرەت ۋە ئاخىرىدا بارلىققا كەلگەن ئىلاھى بەرىكەتلەرگە كۆڭلىمىزنى ئۇزۇتالايمىز. بولۇپمۇ سەۋرى غارىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى ئوتتۇرىسىدىكى مەنىۋى سودا-سېتىقتىن نېسىۋە ئالىمىز. ئۇ سۆھبەت بىلەن باشلىغان مۇھەببەت، ئاشىق مۇھىتىدا كۆڭۈللىرىمىزگە ئەڭ كامىل مەنادا ئىماننىڭ ھالاۋىتىنى تېتىتالايمىز. بۇ ھالاۋەتنى تېتىپ، ھەر بىرى يۈلتۇز مىسالى بولغان ئەسھابى-كىرامغا ئەگىشىپ، ھېكمەت ۋە ئىبرەتكە تولغان مەدىنە مۇنەۋۋەر خاتىرىلىرىدىن كېيىن مەككىگە قايتىپ، ئۇ مۇبارەك تۇپراقنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن فەتھىنى خىيال قىلىپ، كۆزىمىزدە جانلاندۇرالايمىز. ئەتراپتىكى تاغلارغا قاراپ، مەككىنى فەتھى قىلىشقا كەلگەن ساھابە قۇشۇنىنىڭ مۇشرىكلارنى قورقۇتۇش ئۈچۈن ياققان مەشئەلىنىڭ كۆرۈنۈشلىرى زېھنىمىزدە ئۇ يەردە مۇقىم تۇرۇۋاتقانلىقىنى تەسەۋۋۇر قىلالايمىز. بىلالى ھەبەشىنىڭ ئۇ كۈنى بەيتۇللاھنىڭ ئۈستىگە چىقىپ ئوقۇغان ياڭراق ئەزان ئاۋازىنى ئاڭلىغاندەك بولىمىز. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ:

... جَاءَ الْحَقُّ وَزَهَقَ الْبَاطِلُ...

**«ھەق كەلدى، باتىل يوقالدى.»** (ئىسرا سۈرىسى، 81-ئايەت) دېگەن ئايەتنى ئوقۇپ، كەبىدىكى بۇتلارنىڭ چېقىلىشىنى خىيال قىلالايمىز. ئۇنىڭدىن كېيىن بىزنىڭ كۆڭلىمىزنىڭمۇ بىر كەبىدەك ئىكەنلىكى، ئۇ يەرنىڭمۇ بىر قىسىم نەپسانى مۇھەببەتلەر بىلەن بۇتخانىغا ئايلانغانلىقىنى ئىدراك قىلىپ، ھەج ئىبادىتىنىڭ ھەر باسقۇچىدا ھاسىل قىلىنغان مەنىۋى كۈچ بىلەن ئۇلارنى يوقۇتۇپ، كۆڭلىمىزنى ئىلاھى تەجەللىگاھ قىلىشقا بۇرايمىز.

مۇشۇنداق تەجەللى ۋە نائىلىيەتلەرگە ئىلاھى بىر ئىشك بولغان ھەج ئىبادىتى ھەر ئادەم ئۈچۈن باشتىن ئاخىرغىچە مەنىۋى تىرىلىشتۇر. بۇنداق تىرىلىش بولىدىغان ھەج پەرزى شەخسكە دىنىنىڭ كامالەتكە يېتىشىگە يول كۆرستىدىغان مۇھىم ئىبادەتتۇر.

ھەج ئىنسان روھىنىڭ تەكپۇڭلىقى، ئەقلىمى، رەڭگىنى تاپىدىغان ئەسلى كىملىكىنى قازاندۇرىدىغان، مەنىۋى جەھەتتىن پاكلىنىپ، ھەقىقەتكە يېتىپ بارىدىغان روھانىيەت تەزاھۇرلىرى تولغان ئىبادەتتۇر.

**ئەرەپات** ئەپۇ ۋە ئىلتىجا ماكانىدۇر.

ئەرەپات قەبرىلەردىن قىيامەت ساباھىغا تۇرۇش ۋە توپ-توپ بولۇپ مەھشەر مەيدانىغا توپلىنىشنى ئەسلىتىدۇ. پۈتۈن بەندىلەر ئالالاھنىڭ ھۇزۇرىدا ئاجىز، موھتاج ۋە ئۈمىدۋار ھالەتتە ئەپۇ قىلىنىشنى كۈتىدۇ. قەلب ۋە كۆزلەر تەۋبە ياشلىرى بىلەن ھۆل بولۇپ، ئالالاھقا ئىلتىجالار قىلىنىدۇ، ھايات دەپتەرلىرىدە پاكىز ۋاراقلار ئېچىلىدۇ، ئۆمۈرنىڭ بۇنىڭدىن كېيىنكى قىسمىدا ئالالاھقا ئىتائەت بىلەن ياشايدىغانلىقى ھەققىدە ۋەدىلەر بېرىلىدۇ.

بۇنىڭ بىلەن ئەرەپات مەھشەرى بىر مەنزىرىنى كۆرسىتىدۇ. قىيامەتتىكى ئەھۋالنىڭ بىر قىسمى بۇ يەردە تەسۋىرلىنىدۇ. بېشى ئوچۇق، ئايىقىدا بىر نەرسە يوق، ئۈستىدە بىر لۈڭگە، ئاستىدا بىر لۈڭگە، ھاۋا ئىسسىق... بىر ئادەمنىڭ يەنە بىر ئادەمگە قارايدىغانغا تاقىتى يوق.

ئەرەپات بىزنى قەدىمقى ئەسلىملەرگە كۆتۈرىدۇ. مەلۇمدۇركى، چەكلەنگەن مېۋىگە يېقىنلىشىش زەللىسى نەتىجىسىدە، ئىلاھى مۇراد بىلەن ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ھاۋا ئانىمىز جەننەتتىن چىقىرىلىپ، دۇنيادا بىر-بىرلىرىدىن يىراق ئايرىم يەرلەرگە چۈشۈرۈلدى. بۇنىڭ بىلەن بىر-بىرلىرىگە ھەسرەت قالدى.

ئادەم ئەلەيھىسسالام مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالالاھنىڭ نەزىرىدىكى شەرەپ ۋە ئېتىبارىنى ئويلاپ، ئالالاھتىن ئۇنىڭ يۈزى ئۈچۈن ئەپۇ قىلىنىشنى تەلەپ قىلغاندا، بۇ تەۋبە قوبۇل قىلىندى. ئالالاھتائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامغا مەككە يولىنى كۆرسىتىشكە بىر پەرىشتىنى مەسئۇل قىلدى. بۇ دۇئا بىلەن جىددىدە ياشاۋاتقان ھاۋا ئانىمىز باشقا بىر پەرىشتىنىڭ رەھبەرلىكىدە ئادەم ئەلەيھىسسالامغا قاراپ يولغا چىقتى. بۇلار بىر ئەرەپە كۈنى ناماز ئەسىر ۋاقتىدا ئەرەپات ۋادىسىدا ئۇچرىشىپ، كۆز يېشى تۆكۈپ، ئالالاھقا ئىستىغپار ئېيتتى.

ئېھسان ۋە كەرەمى چەكسىز بولغان ئالالاھ ئۇلارنىڭ دۇئالىرىنى قوبۇل قىلىش بىلەن بىرلىكتە ئۇلارنىڭ نەسلىدىن كېلىدىغانلارنى قىيامەتكىچە ھەر يىل ئوخشاش بىر كۈن ۋە ئوخشاش بىر سائەتتە ئۇ يەرگە كېلىپ كەچۈرۈم تەلەپ قىلغانلارنى ئەپۇ قىلىشقا ۋەدە قىلغانىكى، ھاجىلارنىڭ ئەرەپە كۈنى ئەرەپاتقا چىقىپ، ئىستىغپار ئېيتىشىنىڭ ھېكمىتى بۇنىڭدىن ئىبارەتتۇر.

بۇ ئۇچرىشىشتىن كېيىن ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ھاۋا ئانىمىز ئالالاھنىڭ ئەمرى بىلەن بۈگۈنكى مەككە شەھرى جايلاشقان يەرنى ۋەتەن قىلدى. بۇ سەۋەپتىن مەككە شەھرىنىڭ بىر ئىسمى ئولتۇراق يەرلەرنىڭ ئانىسى دەپ ئاتالغان ئۇممۇل قۇرادۇر.

مەككە ۋەتەن، رەڭ، قىياپەت ۋە بۇنىڭغا ئوخشايدىغان پەرقلەرنى ئوتتۇرىدىن يۇقتىپ، ئىسلام قېرىنداشلىقى ئاستىدا پۈتۈن ئىمان ئېيتقۇچىلارنىڭ بىر مىللەت

ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت ھەقىقەتنى ئوتتۇرىغا چىقىرىدىغان ماكاندۇر. ئۇ يەردە ئاجىز، غېرىپ، باي، كەمبەغەل، جاھىل، پادىشاھ، خەلق قاتارلىق تەبىقىلەرنىڭ ھەممىسى بىر يەردە، ئوخشاش قىياپەتتە، بىر مەيدان ۋە بىر سەپتە تۇرىدۇ. ئۇ مۇبارەك يەر خاتىرجەملىك، ھۇزۇر، مۇھەببەت قۇچىغى، قەلبلەرنى پەيز ۋە بەرىكەت بىلەن تولدۇرىدىغان پەيغەمبەرلەر ماكانىدۇر. كۆنىمىز ئىسلام دۇنياسىنىڭ پۈتۈن ئىزتىراپلىرىغا قارىماي ئۇ مۇبارەك ماكانلاردا ھەج ۋە ئۆمرىدە بارلىققا كەلتۈرگەن قېرىنداشلىق تۇيغۇلىرى غەيرى مۇسلىم مىللەتلەرنىڭ پەقەت خىيالىدا ئارزۇ قىلغان نەرسىسىدۇر. بۇ مىللەتلەر خەلقئارالىق تەشكىلاتلار بىلەن داۋاملىق مۇشۇنداق بىر مەنزىرىنى بارلىققا كەلتۈرۈش ئارزۇسىدا بولۇۋاتىدۇ. ئەمما كۆنىمىزگىچە بۇ نوقتىدا بىرەر مۇۋەپپەقىيەت قازىنالمىدى. چۈنكى ئۇلار ماددى جەھەتتىن تويۇنۇش نوقتىسىنى ئاشقان بولسىمۇ، بۇنىڭغا قارىتا مەنىۋى گۇمراھلىق بولغاچقا، ئايرىمچىلىق، دۈشمەنلىك، ناھەقچىلىق، ئىمتىياز ۋە تەڭسىزلىك ئىللەتلىرى كۈندىن-كۈنگە كۆپىيىۋاتىدۇ.

**مۇزدەلىفە** قۇرئانى-كەرىمدە ئىشارەت قىلىنغان «ئەل مەشئەرۇل ھارام»نىڭ روھانىيىتى بىلەن رەھمەت تەزاھۇرلىرى تولغان ماكاندۇر. قەلب رەببىمىزنىڭ قۇدرىتى، سەلتەنىتى ۋە ئىلاھى تەجەللىلىرى بىلەن يۇغۇرۇلۇپ، دۇنيا-ئاخىرەتنى كەينىگە تاشلاش يېرىدۇر.

نەزىر كۈنلىرى تاماملانغاندىن كېيىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇربانلىق قىلىشنى سىمۋول قىلىپ قىلىنىدىغان جىسمانى قۇربانلىق ھاجىلارنىڭ كۆڭۈل دەرياسىدا ئۇ ئۇلۇغ پەيغەمبەرنىڭ ھېس-تۇيغۇسىنى جانلاندۇرىدىغان رەھمەت ۋە ھېكمەت شامىلىدۇر. بۇنى تەنەپپۇس قىلغانلارنىڭ تىللىرىدىن خەلىلۇللاھنىڭ قۇرئانى-كەرىمدە بايان قىلىنغان شۇ سۆزلىرى تۆكۈلىدۇ:

إِنِّي وَجَّهْتُ وَجْهِيَ لِلَّذِي فَطَرَ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضَ حَنِيفاً وَمَا أَنَاْ مِنَ الْمُشْرِكِينَ

**«مەن ھەقىقەتەن، باتىل دىنلاردىن ھەق دىنغا بۇرۇلۇپ، ئاسمانلارنى، زېمىننى، ياراتقان زاتقا يۈزلەندىم، مەن مۇشرىكلاردىن ئەمەسمەن.»** (ئەنئام سۈرىسى، 79-ئايەت)

قُلْ إِنَّ صَلاَتِي وَنُسُكِي وَمَحْيَايَ وَمَمَاتِي لِلّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ لاَ شَرِيكَ لَهُ وَبِذَلِكَ أُمِرْتُ وَأَنَاْ أَوَّلُ الْمُسْلِمِينَ

**«(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مېنىڭ نامىزىم، قۇربانلىقىم، ھاياتىم ۋە ماماتىم (دۇنيادا قىلغان ياخشىلىقلىرىم ۋە تائەت ئىبادەتلىرىم)**

**ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھ ئۈچۈندۇر. ئاللاھنىڭ شېرىكى يوقتۇر، مەن مۇشۇنىڭغا (يەنى يالغۇز ئاللاھقىلا خالىس ئىبادەت قىلىشقا) بۇيرۇلدۇم، مەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئەۋۋىلىمەن.»** (ئەنئام سۈرىسى، 162-163-ئايەت)

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بابىلدىن شامغا قاراپ كېتىۋاتقاندا:

وَقَالَ إِنِّي ذَاهِبٌ إِلَى رَبِّي سَيَهْدِينِ رَبِّ هَبْ لِي مِنَ الصَّالِحِينَ

**«ئىبراھىم ئېيتتى:«مەن ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىم مېنى بۇيرىغان جايغا ھىجرەت قىلىمەن، ئۇ مېنى يېتەكلەيدۇ. پەرۋەردىگارىم! ماڭا ياخشى بىر پەرزەنت ئاتا قىلغىن.»»** (سافافات سۈرىسى، 99-100-ئايەت)

بۇ يەردە يەنى ئىچكى ئالەمدىن ئۇلۇغ دوستقا قاراپ بىر ۋۇسلات سەپىرى قىلىنغانلىقىغا دائىر ئىشارەت بار. ئايەت-كەرىمىنىڭ داۋامىدا ھەزرىتى ئىسمائىلنىڭ خوش خەۋەر قىلىنىشى ۋە قۇربانلىق ۋەقەسى زىكىر قىلىنغان:

فَبَشَّرْنَاهُ بِغُلَامٍ حَلِيمٍ فَلَمَّا بَلَغَ مَعَهُ السَّعْيَ قَالَ يَا بُنَيَّ إِنِّي أَرَى فِي الْمَنَامِ أَنِّي أَذْبَحُكَ فَانظُرْ مَاذَا تَرَى قَالَ يَا أَبَتِ افْعَلْ مَا تُؤْمَرُ سَتَجِدُنِي إِن شَاء اللهُ مِنَ الصَّابِرِينَ

**«بىز ئىبراھىمغا ناھايىتى مۇلايىم بىر ئوغۇل بەردۇق. ئۇ ئىبراھىمنىڭ ئىش-كۈشلىرىگە يارىغۇدەك بولغان چاغدا، ئىبراھىم: «ئى ئوغلۇم! مەن سېنى بوغۇزلاپ قۇربانلىق قىلىشقا (ئەمىر قىلىنىپ) چۈشەپتىمەن (پەيغەمبەرلەرنىڭ چۈشى ھەقىقەتتۇر ۋە ئۇلارنىڭ ئىشلىرى ئاللاھنىڭ ئەمرى بويىچە بولىدۇ)، ئويلاپ باققىنا! سېنىڭ قانداق پىكرىڭ بار؟» دېدى. ئۇ ئېيتتى: «ئى ئاتا! نېمىگە بۇيرۇلغان بولساڭ، شۇنى ئىجرا قىلغىن، خۇدا خالىسا (ئۇنىڭغا) مېنى سەۋر قىلغۇچى تاپىسەن.»** (سافافات سۈرىسى،101- 102-ئايەت)

فَلَمَّا أَسْلَمَا وَتَلَّهُ لِلْجَبِينِ وَنَادَيْنَاهُ أَنْ يَا إِبْرَاهِيمُ قَدْ صَدَّقْتَ الرُّؤْيَا إِنَّا كَذَلِكَ نَجْزِي الْمُحْسِنِينَ إِنَّ هَذَا لَهُوَ الْبَلَاء الْمُبِينُ

**«ئىككىسى (ئاللاھنىڭ ئەمرىگە) بويسۇندى، ئىبراھىم ئۇنى (يەنى ئوغلىنى بوغۇزلاش ئۈچۈن) يېنى ياتقۇزدى. بىز ئۇنىڭغا: «ئى ئىبراھىم! (ھېلىقى) چۈشنى ئىشقا ئاشۇردۇڭ (يەنى چۈشۈڭدە بۇيرۇلغاننى بەجا كەلتۈردۈڭ)» دەپ نىدا قىلدۇق. بىز ھەقىقەتەن ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنى مۇشۇنداق مۇكاپاتلايمىز. بۇ ھەقىقەتەن رۇشەن سىناقتۇر.»** (سافافات سۈرىسى، 103-106-ئايەت)

وَفَدَيْنَاهُ بِذِبْحٍ عَظِيمٍ وَتَرَكْنَا عَلَيْهِ فِي الْآخِرِينَ سَلَامٌ عَلَى إِبْرَاهِيمَ
كَذَلِكَ نَجْزِي الْمُحْسِنِينَ إِنَّهُ مِنْ عِبَادِنَا الْمُؤْمِنِينَ

**«بىز ئۇنىڭ ئورنىغا چوڭ بىر قۇربانلىقنى (يەنى جەننەتتىن چىققان قوچقارنى) بەردۇق. كېيىنكىلەر ئىچىدە ئۇنىڭغا ياخشى نام قالدۇردۇق. ئىبراھىمغا سالام بولسۇن. بىز ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنى مۇشۇنداق مۇكاپاتلايمىز. ئۇ ھەقىقەتەن بىزنىڭ مۆمىن بەندىلىرىمىزدىندۇر.»** (سەففات سۈرىسى، 107ـ111ـئايەت)



ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ھاجەر ئانىمىز بىلەن ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنى مەككىدە قويۇپ قويغاندىن كېيىن سارا ئانىمىزنىڭ يېنىغا قايتىپ كەلگەن. ئۇلارنىڭ يېنىغىمۇ بىرىپ تۇرغان. بىر قېتىم مەككىدە بىر چۈش كۆرگەن. چۈشىدە ئايەتتە ئېيتىلغانىدەك، ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنى قۇربانلىق قىلغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام چۈشىنى شەيتاندىنمۇ ياكى راھماندىنمۇ دەپ شۈبھىلەنگەن. لېكىن بۇ چۈشنى ئۈچ قېتىم قايتا-قايتا كۆرگەن. بۇ كۈنلەر ھەج مەزگىلىنىڭ تەۋرىيە (زۇلھەججە ئېيىنىڭ 8ـكۈنى)، ئەرەفە ۋە ھېيتنىڭ بىرىنچى كۈنلىرى ئىدى.

بىر رىۋايەتتە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام:

«ئاللاھ ماڭا بىر ئوغۇل بەرسە، ئۇنى قۇربانلىق قىلىمەن» دېگەن. بۇ سۆز سەۋەبى بىلەن ئىمتىھان قىلىنغان.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام رەببىدىن كەلگەن ئىلاھى ئەمرگە ئاساسەن ھاجەر ئانىمىزغا، ئوغلى ئىسمائىلنى يۇيۇشنى ۋە خوشپۇراقلىق نەرسىلەر چېچىشنى بۇيرىغان. ھەزرىتى ئىسمائىلغا يېنىغا بىر ئاغامچا ۋە پىچاق ئېلىشنى ئېيتىپ:

«ئوغلۇم، ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن سېنى قۇربانلىق قىلىمەن» دىگەن.

ئەرەپاتتا ھاجىلار ۋەقپىدە تۇرىدىغان يەرگە قاراپ ماڭغان. بۇ ۋاقىتتا شەيتان ئىنسان شەكلىگە كىرىپ، ھاجەر ئانىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنىڭغا:

ـ ئىبراھىم ئوغلۇڭنى قەيەرگە ئاپىرىدۇ؟ بىلەمسەن؟ ـ دەپ سورىغاندا، ھاجەر:

ـ دوستىنىڭ يېنىغا ئاپىرىدۇ. ـ دەپ جاۋاب بەرگەن. شەيتان:

ـ ياق، ئۆلتۈرۈشكە ئېلىپ ماڭدى. ـ دېگەندە، ھاجەر ئانىمىز:

ـ ئۇ ئوغلىنى بەك ياخشى كۆرىدۇ. ـ دېگەن. شەيتان يەنە:

ـ ئاللاھ ئەمر قىلغانلىقى ئۈچۈن قۇربانلىق قىلغۇدەكمىش. ـ دېيىشى بىلەن ھاجەر ئانىمىز:

- ئەگەر ئاللاھتائالا ئەمر قىلغان بولسا گۈزەل بىر ئىشتۇر، تەۋەككۈل قىلىمىز. ــ دېگەن.

شەيتان ھاجەر ئانىمىزنى ئالدىيالمايدىغانلىقىنى كۆرۈپ، ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلگەن. بۇ قېتىم ئۇنىڭغا:

- داداڭ سېنى قەيەرگە ئېلىپ مېڭىۋاتىدۇ؟ بىلەمسەن؟ - دەپ سورىغاندا، ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام:

- رەببىمىنىڭ ئەمرىنى ئۇرۇنلاشقا. - دەپ جاۋاب بەرگەن. شەيتان:

- بىلىشىڭ كېرەككى، سېنى ئۆلتۈرۈشكە ئېلىپ مېڭىۋاتىدۇ. - دەپ ۋەسۋەسە قىلىشقا تىرىشقان. بۇنىڭغا قارىتا ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام:

- يوقال بۇ يەردىن!!! بىز رەببىمىزنىڭ ئەمرىنى چىن دىلىمىزدىن ئىجرا قىلىمىز! - دەپ جاۋاب بېرىپ شەيتاننى قوغلاپ، ئۇنىڭغا تاش ئاتقان. شەيتان ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىمۇ ئالدىيالمىغان. بۇ قېتىم ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ:

- ئەي ياشىنىپ قالغان ئادەم! ئوغلۇڭنى قەيەرگە ئېلىپ مېڭىۋاتىسەن؟ شەيتان سېنى چۈشۈڭدە ئالداپتۇ، ئۇ چۈش شەيتاندىندۇر. ــ دېگەندە، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام:

- سەن شەيتانسەن! دەرھال بۇ يەردىن يوقال! - دەپ قولىغا يەتتە دانە تاش ئېلىپ، شەيتانغا ئۈچ ئايرىم يەردە ئاتقان.

ھەجدە قىيامەتكىچە روكۇن بولۇپ داۋاملىشىدىغان شەيتانغا تاش ئېتىش بۇ شەكىلدە باشلانغان. بۇ ئەھۋال ئۇلارنىڭ تەۋەككۈل ۋە تەسلىمىيىتىنىڭ نىشانىسى بولۇپ، ئۇممىتىگە نەمۇنە بولغان.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرلىكتە مىنادىن ئەرەپاتقا قاراپ ماڭغاندا ئاسماندىكى پەرىشتىلەر ھاياجانلانغان. ھەيران بولۇپ بىر-بىرىگە:

- سۇبھانەللاھ! بىر پەيغەمبەر يەنە بىر پەيغەمبەرنى قۇربانلىق قىلىشقا كۆتۈرۈپ مېڭىۋاتىدۇ. - دېيىشكەن. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامغا بۇ ئىشنىڭ ھەقىقىتىنى بايان قىلىپ:

- ئەي ئوغلۇم! چۈشۈمدە سېنى قۇربانلىق قىلىشقا ئەمر قىلىندىم. ــ دېگەندە، ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام:

- دادا بۇنى ساڭا ئاللاھ ئەمر قىلدىمۇ؟ -دەپ سورىغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام:

- ھەئە! - دېگەن. بۇنىڭ بىلەن ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام:

- دادا، سەن ئەمر قىلىنغان ئىشنى قىل! ئىنشائاللاھ، مېنى سەۋر قىلغۇچىلاردىن كۆرىسەن! - دەپ جېنىنى پىدا قىلىشقا تەييار ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن. ئۇ ۋاقىتلاردا ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام يەتتە ياكى 13 ياش ئەتراپىدا ئىدى.

رىۋايەتلەردە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئالدىراپ كېتىپ، يېتىشىشتە قىيىنچىلىق تارتقان ئۇچ يەردىن بىرى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەزرىتى ئىسمائىلنى قۇربانلىق قىلىش ئۇچۇن پىچاقنى بوغازىغا سۇرگەن ۋاقتى ئىكەن. ئۇ ۋاقىتتا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پىچاقنى كەسمەيدىغان قىلغان. ھەق نەزىرىدە تەسلىمىيىتى سەۋەبىدىن ئىلاھى لۇتۇف بولۇپ جەننەتتىن كەلگەن بىر قوچقارنى قۇربانلىق قىلىدىغانلىقى بىلدۈرۈلگەن. بۇنىڭ بىلەن يۈرەكتىن ئېيتىلغان تەكبىرلەر ئارىسىدا ئۇ قوچقارنى قۇربانلىق قىلغان.

قۇربانلىق قىلىشتىكى ئەسلى مەقسەت بۇ ۋەقەلەرنى ئەسلەپ، ئۇلاردىكى ئىلاھى ھېكمەتتىن نېسىۋە ئېلىپ، ئاللاھقا تەقۋا بىلەن ئىبادەت قىلىش جەھەتتە كۆڭۈللەرنىڭ ئويغاق بولىشىدۇر. چۈنكى ئاللاھتائالا قۇرئانى-كەرىمدە:

لَن يَنَالَ اللهَ لُحُومُهَا وَلَا دِمَاؤُهَا وَلَكِن يَنَالُهُ التَّقْوَى مِنكُمْ

**«ئاللاھقا ئۇلارنىڭ گۆشلىرى ۋە قانلىرى يېتىپ بارمايدۇ، ئاللاھقا يېتىدىغىنى پەقەت سىلەرنىڭ تەقۋادارلىقىڭلاردۇر.»** (ھەج سۈرىسى، 37-ئايەت) دېگەن.

قۇربانلىق قىلغاندىن كېيىن چاچ كېسىشنىڭمۇ ئۆزىگە خاس ھېكمىتى بار. ئىسلامدىن ئىلگىرى بىرسى قۇلنى ئازاد قىلغان ۋاقىتدا چېچىنى ئۇستۇرا بىلەن ئالاتتى. بۇ قۇللۇقنىڭ بىر بەلگىسى سۈپىتىدە قىلىناتتى. ھاجىلارنىڭ ھەجدە چېچىنى كېسىشى ئاللاھنىڭ دائىملىق قۇلى ئىكەنلىكىنى قوبۇل ۋە ئېتىراپ قىلغانلىق بولىدۇ. يەنى چاچ كېسىش بىر مەنادا ئۆزىمىزنى ئاللاھقا ئاتاشنى ۋە ئۇنىڭ ئىتائەتچان بىر بەندىسى بولغانلىقىمىزنى ئىپادىلەشنى كۆرسىتىدۇ.



ھەزرىتى ئىبراھىم ۋە ھەزرىتى ئىسمائىل شەيتانغا تاش ئېتىپ، ئۇنىڭغا قارشى غەلىبە قىلغان يەر **مىنا** تەسلىمىيەت ۋە تەۋەككۈل ماكانىدۇر.

**شەيتانغا تاش ئېتىش** كۆپىنچە ۋاقىتلاردا ئىچىمىزدىكى شەيتانغا تاش ئېتىش بىلەن باشلىنىدۇ. بۇ ھەزرىتى ئىبراھىم، ھەزرىتى ئىسمائىل ۋە ھاجەر ئانىمىزنىڭ شەيتاننى ھەيدەپ، تاش ئاتقانلىقىنىڭ خاتىرىسىدۇر. تاش ئېتىش بىر جەھەتتىن لەنەت مەنىسىنى ئىپادىلەيدۇ. چۈنكى ئۇ دەۋىرلەردە لەنەتلەش تاش ئېتىش شەكلىدە بولغان. شەيتانغا «راجىم» يەنى تاش ئېتىلغان، تاش تەككەن دېيىلىشى لەنەتلەنگەنلىك مەنىسىنى ئىپادىلەيدۇ.

تاش ئېتىش ئىشىدا يەنە بىر ئەسلىمە:

كەبىنى يىقىش ئۈچۈن چوڭ پىللار بىلەن كەلگەن ئەبرەھە قوشۇنى بەدەۋى ئادىتى بويىچە تاش ئاتقان. بۇنىڭغا قارىتا ئاللاھتائالا ئۇ بۇيۈك پىل قوشۇننى ئەبابىل قۇشلىرى كۆتۈرۈپ كەلگەن كىچىك تاشلار بىلەن ھالاك قىلغان. شەيتانغا تاش ئېتىش بۇ ھادىسەنىڭ بىر خاتىرىسىدۇر. خۇلاسە قىلساق، شەيتانغا تاش ئېتىش ئىبلىسنىڭ لەنەتلىنىشى ۋە كۆڭۈلنىڭ ھەر تۈرلۈك ۋەسۋەسىدىن تازلانغان ھالەتتە ئاللاھقا يۆنىلىشىدۇر. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«بۇ شىغىل تاشلار بىلەن تاش ئېتىشتىكى مەقسەت ئاللاھنىڭ زىكرىنى قىلىشتىن باشقا بىر نەرسە ئەمەس» دېگەن. (مشكات، ترمزى)



**سەفا ۋە مەرۋە** ئېگىزلىكى كۈنىمىزدە زەمزەم سۈيى جايلاشقان يەردە ئۇسسۇزلۇقتىن قىينالغان ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ھەزرىتى ھاجەر بىئاراملىق ئىچىدە سۇ تېپىش ئۈچۈن ئالدى-كەينىگە يۈگۈرگەن ئىككى ئېگىزلىكتۇر. بۇ بىرگە بەشەرى ئاجىزلىق بىلەن ئاللاھقا ئىلتىجا قىلىشنى ئەسلىتىش ئۈچۈن ھەج قائىدىلىرىدە «سەئيى» ئىسمى بىلەن ئاتالغان قائىدىدۇر. ئاللاھتائالا بۇ ئىككى ئېگىزلىكنىڭ ئەھمىيىتىنى مۇنداق ئىپادىلىگەن:

إِنَّ الصَّفَا وَالْمَرْوَةَ مِن شَعَآئِرِ اللهِ

**«سەفا بىلەن مەرۋە ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ (دىنىنىڭ) ئالامەتلىرىدۇر.»**
(بەقەرە سۈرىسى، 158-ئايەت)

**كەبە:** ئاللاھ قۇرئاندا: **«سەجدە قىل ۋە يېقىنلاش»** (ئەلەق سۈرىسى، 19-ئايەت) دېگەن بۇيرۇقى بىلەن ئوتتۇرىغا قويغان ناماز ئىبادىتىنىڭ يۆنىلىشىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ئەينى ۋاقىتتا پۈتۈن مۇسۇلمانلار ئورتاق تەۋەججۇھ قىلىدىغان نوقتا، يەنى ئىسلام دۇنياسىنىڭ نەپەس ئېلىۋاتقان يېرىدۇر. ئىنساندىكى ئىلاھى تەجەللىنىڭ نەزەرگاھى بولغان قەلب كائىناتنىڭ قەلبى كەبىدۇر. يەنى كەبە بىر مەنادا ئىنسان ۋۇجۇدىدىكى قەلبكە ئوخشايدۇ.

ئۇ يەردە ئاللاھقا بەرگەن ۋەدىسىنى ئورۇنلىغان خەلىللۇلاھنىڭ ماقامى بار. ئاللاھتائالا ھەج ياكى ئۆمرە نېسىپ بولغان مۆمىن كۆڭۈللەرنى ئۇنىڭ ئاياق ئىزىنى بېسىش ۋە ئۇنىڭ ماقامىنىڭ كەينىدە تاۋاپ نامىزى ئوقۇشقا ئەمر قىلغان.

كەبىدىكى **«ھەجەرۇل ئەسۋەد»** سالاملىنىپ، سۆيۈلىدىغان ۋە ئاللاھقا بەيئەت بىلەن قوللۇق ۋەدىسى بېرىلگەن مۇبارەك بىر تاشتۇر. ئۇنىڭغا سالام بېرىش، ئەينى

ۋاقىتتا پۈتۈن نەپسانى مايىللىقلار ۋە شەيتانى  ھەرىكەتلەردىن قول ئۈزۈشكە ۋەدە بەرگەنلىكتۇر.

**ھەجەرۇل ئەسۋەد** تاۋاپنىڭ باشلىنىشى ۋە تۈگىشىگە ۋەسىلىدۇر. كەبىنىڭ كۈنىمىزگىچە بولغان ئارىلىقتا ھەر تېشى ئالمىشىپ تۇرغان بولسىمۇ، ئەمما ھەجەرۇل ئەسۋەد قىلچىلىك ئۆزگەرمەستىن كۈنىمىزگە قەدەر ساقلىنىپ كەلگەن. ئۇنى كۆپلىگەن مۇبارەك ئىېغىزلار سۆيۈپ، كۆپلىگەن مۇبارەك قوللار  تۇتقان. بۇنىڭ بىلەن ئۇ ئادەتتىكى بىر تاش ئەگە بولغان خۇسۇسىيەت بىلەن كۆڭلىمىزگە سۆيگۈ غۇنچىسى بولۇۋاتىدۇ. بۇ ھەقىقەتنى ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەجەرۇل ئەسۋەدنى سۆيگەندە:

«ئەي قارا تاش! مەن سېنىڭ بىر تاش ئىكەنلىكىڭنى  بىلىمەن، سەندىن پايدا ياكى زىيان كەلمەيدۇ. سىنى سۆيۈشۈمنىڭ سەۋەبى ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سېنى سۆيگىنىنى كۆزلىرىم بىلەن كۆرگەنلىكىم ئۈچۈندۇر» دېگەن. (مۇسلىم، تىرمىزى)

قىسقىسى، پۈتكۈل خۇسۇسىيىتى بىلەن كەبە ئەرشى ئىلاھىنىڭ سايىسى، رەھمەت ۋە بەرىكەت مەنبەسى، ئاللاھنىڭ رەھمەت ۋە مەغپىرەت سۈپەتلىرى ئەكس ئېتىدىغان پارلاق ئەينەك، كۆڭۈللەرنى يورىتىدىغان نۇردۇر.

ھەر خىل دۆلەتلەردىن كەلگەن، ياشاش شەكلى، ئۆرپ-ئادەتلىرى ھەر خىل بولغان ئىنسانلار كەبىنىڭ ئەتراپىدا گۈزەل ۋەھدەت (بىرلىك) مەنزىرىسى ھاسىل قىلىدۇ.

كەبىنىڭ سېلىنىشى ھەققىدىكى رىۋايەتلەردە ھەزرىتى ئادەم بىلەن ھەزرىتى ھاۋا جەننەتتىن چىقىرىلغان ۋاقىتتا  يەر يۈزىدە ئەرەپاتتا ئۇچرىشىپ، بىرلىكتە غەرپكە قاراپ مېڭىپ كەبە جايلاشقان يەرگە كەلگەن. بۇ ۋاقىتتا ئادەم ئەلەيھىسسالام  بۇ ئۇچرىشىشقا شۈكۈر قىلىش ئۈچۈن رەببىگە ئىبادەت قىلىشنى ئىستەپ، جەننەتتىكى ۋاقتىدا ئەتراپىدا تاۋاپ قىلىپ ئىبادەت قىلىدىغان نۇر تۈۋرۈكلىرىنىڭ ئۆزىگە تەكرار بېرىلىشىنى تەلەپ قىلغان. ئۇ نۇر تۈۋرۈك ئۇ يەردە تەجەللى بولغان ۋە ھەزرىتى ئادەم ئۇنىڭ ئەتراپىدا تاۋاپ قىلىپ ئاللاھقا ئىبادەت قىلغان. بۇ نۇردىن ياسالغان تۈۋرۈك ھەزرىتى شىت ئەلەيھىسسالام دەۋرىدە يۇقاپ كېتىپ، ئورنىغا قارا بىر تاش قالغان. بۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى شىت ئۇنىڭ ئورنىغا تاشتىن ئۇنىڭغا ئوخشاش تۆت تەرىپى بار بولغان بىر بىنا سالغان. بۇ قارا تاشنى بىنانىڭ بىر بۇلۇڭىغا قويغان. كۈنىمىزدە ھەجەرۇل ئەسۋەد دەپ ئاتالغان قارا تاش ئۇ تاشتۇر. كېيىن نۇھ تۇپانىدا بۇ بىنا ئۇزۇن ۋاقىت قۇم ئاستىدا قالغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن كەبە جايلاشقان يەرگە بارغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى بىلەن بىرلىكتە ئۇ يەرگە ماكانلاشقان. كېيىن ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرلىكتە ئاللاھنىڭ ئەمرىگە

ئاساسەن كەبە جايلاشقان يەرنى قازغان. شىت ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن بىنا قىلىنغان ئۇلنى تېپىپ، بۇ ئۇلنىڭ ئۈستىگە كەبە مۇئەززىمنى بىنا قىلغان.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كەبە تاماملانغاندا ئاللاھقا مۇنداق دۇئا قىلغان:

رَبِّ اجْعَلْ هَذَا بَلَداً آمِناً وَارْزُقْ أَهْلَهُ مِنَ الثَّمَرَاتِ مَنْ آمَنَ مِنْهُم بِاللهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ

**«يا رەببى! بۇ يەرنى خاتىرجەم بىر شەھەر قىلغىن! خەلقىدىن ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنگۈچىلەرنى ھەر خىل مېۋىلەر بىلەن ئۇزۇقلاندۇرغىن!»**

(بەقەرە سۈرىسى، 126-ئايەت)

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ دۇئاسىنىڭ بەرىكىتى بىلەن مەككىدە ئېغىز لەززىتى ۋە ئىمان ھالاۋىتى بىر-بىرىگە زىچ گىرەلىشىپ كەتكەن دېسەك خاتا بولمايدۇ.

كەبە تەخمىنەن 11 قېتىم رېمونت قىلىنغان.

بىرىنچى قېتىمقىسى پەرىشتىلەر تەرىپىدىن؛ ئىككىنچىسى ئادەم ئەلەيھىسسالام؛ ئۈچۈنچىسى شىت ئەلەيھىسسالام؛ تۆتىنچىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام؛ بەشىنچىسى ئامالىكا قەبىلىسى؛ ئالتىنچىسى جۇرھۇملەر؛ يەتتىنچىسى قۇسەي؛ سەككىزىنچىسى قۇرەيش؛ توققۇزىنچىسى تابىئىندىن ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير؛ ئونىنچىسى ھەججاجى زالىم؛ ئون بىرىنچىسى ئوسمانلى سۇلتانى 4-مۇراد قاتارلىقلار تەرىپىدىن رېمونت قىلىنغان.

ئوسمانلىلارنىڭ ئۇ مۇبارەك تۇپراقلاردا رىئايە قىلغان ئەدەب-ئەخلاقى رېمۇنت قىلىش جەريانىدىمۇ ئۇتتۇرىغا چىققان. مەسىلەن: 4-مۇراد دەۋرىدە كەلكۈن ئاپىتى كېلىپ، كەبىنىڭ ئىككى تەرىپى بىر ئاز چۆكۈپ كەتكەن. بۇنىڭ بىلەن بۇنى رېمۇنت قىلىش ئۈچۈن مىمار بېشى رىدۋان ئاغا (ئاكا) مەككىگە ئەۋەتىلگەن. مىمار بېشى ئەھۋالنى كۆرگەندىن كېيىن، چۆكۈپ كەتكەن يەرلەرنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، كەبە مۇئەززاما ھەققىدە «يىقىلدى ياكى چۆكۈپ كەتتى» دېگەن سۆزلەرنى ئىشلىتىشتىن ھايا قىلىپ:

«كەبەتۇللاھنىڭ بەزى يەرلىرى سەجدە قىلغان» دېگەن.

رېمۇنت قىلىش جەريانىدا ئىنشائات ئۈچۈن كېرەكلىك نەرسىلەرنى توشۇيدىغان ھايۋانلارنىڭ ئۇ مۇبارەك ماكانلارنى كىرلەتمەسلىكى ئۈچۈن، بىر قىسىم تەدبىرلەرنى ئېلىشى دىققەتنى جەلپ قىلىدىغان ئەدەپ ئالامەتلىرىدۇر.

ئوسمانلىنىڭ ئۇ مۇقەددەس ماكانلاردىكى ئەدەبى پايتەخت ئىستانبۇلدىن باشلانغان. ئۇ ۋاقىتلاردا ھەج سەپىرىدە ياۋرۇپا قىتئەسىدىن ئاسىياغا ئۆتۈشتىكى يەرگە «ھەرەم» ئىسمى بېرىلگەن (بۇ ھازىرقى ئىستانبۇلدىكى ھەرەم دېگەن يەر شۇ) ۋە ئىككى ھەرەمنىڭ مەنىۋىيات ئەدىبىگە ئۇ يەردە تەييارلىنىپ يولغا چىقىلغان. بۇ سەپەر جەريانىدا غەپلەتكە سەۋەپ بولىدىغان بىر ئېغىز سۆز ياكى ھەرىكەت بولمىغان. بۇ ھەقتە شائىر

نابىنىڭ 1678ـيىلى دۆلەت رەھبەرلىرى بىلەن بىللە يولغا چىققان ھەج سەپىرىدىكى خاتىرىسى بەك مۇھىمدۇر.

نابى ئۇ سەپەردە بىر پاشا (گېنېرال)نىڭ پۈتىنى مەدىنە ـ مۇنەۋۋەرگە قارىتىپ ئۇزاتقانلىقىنى كۆرۈپ كۆڭلى يېرىم بولغان. بۇ ئەھۋالنى تەسۋىرلەپ مەشھۇر بىر مۇناجات يازغان.

بامدات نامىزىغا يېقىن مەدىنە مۇنەۋۋەرگە يېقىنلاشقاندا نابى يازغان مۇناجاتىنىڭ مەسجىدى نەبىنىڭ مۇنارىلىرىدىن ئوقۇلۇۋاتقانلىقىنى ئاڭلىغان:

ساقىن تەركى ئەدەبتىن كۇيى مەھبۇبى خۇدادۇر ـ بۇ،

نەزەرگاھى ئىلاھىدۇر، ماقامى مۇستاپادۇر بۇ!

(ئاللاھنىڭ نەزەرگاھى ۋە ئۇنىڭ سۆيۈملۈك پەيغەمبىرى ھەزرىتى مۇھەممەد مۇستاپانىڭ ماقامى ۋە يۇرتى بولغان بۇ يەردە ئەدەپسىزلىك قىلىشتىن يىراق تۇرغىن.)

مۇرائات ئەدەپ شەرتى بىلەن كىر نابى بۇ دەرگاھقا،

مەتافى قۇدسىياندۇر، بۇسەگاھى ئەنبىيادۇر بۇ!

(ئەي نابى! بۇ دەرگاھقا ئەدەپ قائىدىلىرىگە رىئايە قىلىپ كىر! بۇ يەر پەرىشتىلەر ئەتراپىدا پەرۋانە بولغان ۋە پەيغەمبەرلەر ئىشىكىنى سۆيگەن مۇبارەك ماكاندۇر.)

نابى بۇ مۇناجاتنى ئاڭلاپ ھاياجانلىنىپ، دەرھال مۇئەززىننى تېپىپ:

ـ بۇ مۇناجاتنى كىمدىن ۋە قانداق ئۆگەندىڭىز؟ ـ دەپ سورىغاندا، مۇئەززىن:

ـ بۇ كېچە ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى چۈشىمىزدە كۆردۇق. ئۇ بىزگە:

ـ ئۈممىتىمدىن نابى ئىسىملىك بىر شائىر مېنى زىيارەت قىلغىلى كېلىدۇ. بۇ زات ماڭا ئاشىق ۋە مۇھەببەتكە تولغان. بۇ ئاشقى ئۈچۈن ئۇنى مەدىنە مۇنارىلىرىدىن ئۆز مۇناجاتى بىلەن قارشى ئال! ـ دېدى. بىز بۇ ئەمرى نەبەۋىنى ئورۇنلىدۇق. ـ دېدى.

نابى بۇنى ئاڭلاپ يىغلاپ كەتكەن. بىر تەرەپتىن يىغلىسا، بىر تەرەپتىن: «دېمەك، ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: «ئۈممىتىم» دېدى. دېمەككى، ئىككى جاھان قۇياشى مېنى ئۈممەتلىككە قوبۇل قىلدى.» دېگەن.

ھەج ئىبادىتىدە ئەڭ مۇھىم نوقتا بۇ تۇيغۇلار ئىچىدە ئۇ توپراقلارغا بېرىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى زىيارەت ۋە بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلىشتۇر.



بەيتۇللاھ يەنى ئاللاھنىڭ ئۆيى دەپ دەپ ئاتالغان كەبە ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ مۇقەددەس مابەدتۇر. كۈچى يەتكەنلەرنىڭ ئۇنى تاۋاپ قىلىشىنىڭ پەرزلىكى قۇرئانى ـ كەرىمدە:

إِنَّ أَوَّلَ بَيْتٍ وُضِعَ لِلنَّاسِ لَلَّذِي بِبَكَّةَ مُبَارَكاً وَهُدًى لِّلْعَالَمِينَ فِيهِ آيَاتٌ بَيِّنَاتٌ مَّقَامُ إِبْرَاهِيمَ وَمَن دَخَلَهُ كَانَ آمِناً وَلِلّهِ عَلَى النَّاسِ حِجُّ الْبَيْتِ مَنِ اسْتَطَاعَ إِلَيْهِ سَبِيلاً وَمَن كَفَرَ فَإِنَّ الله غَنِيٌّ عَنِ الْعَالَمِينَ

**«ھەقىقەتەن ئىنسانلارغا (ئىبادەت ئۈچۈن) تۇنجى سېلىنغان ئۆي (يەنى بەيتۇللاھ) مەككىدىدۇر، مۇبارەكتۇر، جاھان ئەھلىگە ھىدايەتتۇر. ئۇنىڭدا ئوچۇق ئالامەتلەر باركى، ماقامى ئىبراھىم شۇلارنىڭ بىرى، بەيتۇللاھقا كىرگەن ئادەم ئەمىن بولىدۇ. قادىر بولالىغان كىشىلەرنىڭ ئاللاھ ئۈچۈن كەبىنى زىيارەت قىلىشى ئۇلارغا پەرز قىلىندى. كىمكى ئىنكار قىلىدىكەن، بىلسۇنكى، ئاللاھ (ئۇلارنىڭ ئىبادىتىدىن) بىھاجەتتۇر.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 96-97-ئايەت) دېيىلگەن.

ئىسلام روھىنىڭ ئالامىتىنى ئەكسەتتۈرىدىغان نامازدا ھەممە ئادەم بىر سەپتە تۇرىدۇ. دۆلەت رەئىسمۇ بىر سەپتە تۇرىدۇ. ئالدىدا كەلگەنلەر ئالدىدا، كەينىدىن كەلگەنلەر كەينىدە. ئادەتتىكى بىر ئادەم كەلسىمۇ قەيەردە بىكار يەر بولسا، شۇ يەرگە بېرىپ تۇرىدۇ. نامازدا مەخسۇس كىيىم ۋە ئۇنۋانلارنىڭ ھېچقانداق ئەھمىيىتى يوق. ھەجدە تېخىمۇ شۇنداق. يەنى كېپەن ۋە مازار ئوخشاشلىقى بولىدۇ. چۈنكى دۆلەت رەئىسى ۋە ئادەتتىكى بىر ئادەممۇ مازارغا كېپەن بىلەن كىرسە، كېپەندىن باشقا بىر نەرسە ئىشلەتمەي ئوخشاش رەخ پارچىسى بىلەن كۆمۈلگەندەك، ھەجدىمۇ كېپەن ۋە مازار ئوخشاشلىقى بولىدۇ. ھەج قىلغان ھەر ئادەمنىڭ ئۇستىدە بىر لۆڭگە، ئاستىدا بىر لۆڭگە بولۇپ، پۈتۈنلەي كېپەن قىياپىتىدە بولىدۇ.

بىلىش كېرەككى، ئۆلۈم ئاللاھتائالانىڭ پانىلار ئۈچۈن زۆرۈر قىلغان قانۇنىدۇر. ۋاقتى، مىنۇتى ۋە نەپەس سانىغا قەدەر بېكىتىلگەن. ئەجەلنىڭ ئىلگىرى-كېيىن بولمايدىغانلىقى، سەۋەپ ۋە ۋەسىلىنىڭ ئۆزگەرمەيدىغانلىقى ئوچۇق ھەقىقەتتۇر. ئەجەلدىن قاچقانلارنىڭ قۇتۇلغانلىقى ھەققىدە ھازىرغا قەدەر بىر خەۋەر ئاڭلانمىدى. بۇ ئەھۋالنى ياخشى تەپەككۇر قىلىپ ھەج ئىبادىتىگە نىسبەتەن بۇشاڭلىق قىلماسلىق كېرەك. ئەكسىچە بولغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشى ئەندىشىگە سالىدۇ:

« بىر ئادەم يېمەك-ئىچمەك ۋە مىنىدىغان ۋاستىغا ئىگە بولسا، بەيتۇللاھقا بېرىش ئىمكانى بار تۇرۇپ ھەج قىلمىسا، ئۇنىڭ يەھۇدى ۋە خىرىستىئان بولۇپ دۇنيادىن كېتىشىدە بىر تۇسالغۇ يوقتۇر» (تىرمىزى، ھەج، 3)

بۇ پەيغەمبەر ئاگاھلاندۇرۇشى ھەج قىلىشنىڭ پۈتۈن شەرتلىرىگە ئىگە بولۇپ تۇرۇپ، ھەجنى تاشلاپ قويغانلارغا ئىلاھى ئازابنى خاتىرلىتىدۇ. چۈنكى بۇ ئىبادەتنى قىلماسلىق ئۇنى ئاددى كۆرگەنلىك بولىدۇ.

ھەجنى ئۆمۈردە بىر قېتىم دەپ تاشلاپ قويۇشمۇ خاتادۇر. چۈنكى ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

«ھەج قىلىدىغان ئادەم ئالدىرىسۇن» دېگەن. (جەمئۇل فەۋائىد، 1ـجىلد، 770ـبەت)

بەيتۇللاھ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئائىلىسىنىڭ تەۋەككۇل، تەسلىمىيەت خاتىرلىرى بىلەن تولغان ماكاندۇر.

تەۋەككۇل، تەسلىمىيەت سۆزلىرى زىكىر قىلىنغاندا ئىبراھىم ۋە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ئەقلىمىزگە كېلىدۇ. چۈنكى ھەج ئۇلارنىڭ ئىخلاسى سەۋەبىدىن قىيامەتكىچە تەكرارلىنىدىغان سالىھ ئەمەلدۇر.

تەۋەككۇل لۇغەتتە «تايىنىش، ئىشىنىش، ۋەكىل تۇتۇش ۋە ۋەكىلگە ئىشىنىش» دېگەنلىكتۇر.

تەسەۋۋۇپتا كۆڭلى ئاللاھ بىلەن تولغان كىشىنىڭ يالغۇز ئۇنىڭغا ئىشىنىشى ۋە ئۇنىڭغا ئىلتىجا قىلىشى دېگەنلىكتۇر. ئاللاھ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا قولىدىكى ھاسىنى سورىغاندىن كېيىن «ئۇنى ئاتقىن» دەپ ئەمىر قىلغان. چۈنكى ھاسا ئۇنىڭ ئۆزىگە بولغان تەۋەككۇلغا سايە تاشلاپ سالغان. ئايەت ـ كەرىمدە:

وَعَلَى اللهِ فَلْيَتَوَكَّلِ الْمُؤْمِنُونَ

**«مۆمىنلەر پەقەت ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلسۇن!»** (ئىبراھىم سۈرىسى، 11ـئايەت، تەۋبە سۈرىسى، 51ـئايەت)

وَعَلَى اللهِ فَتَوَكَّلُواْ إِن كُنتُم مُّؤْمِنِينَ

**«ئەگەر مۆمىن بولساڭلار، پەقەتلا ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىڭلار!»** (مائىدە سۈرىسى، 23ـئايەت)

وَمَن يَتَوَكَّلْ عَلَى اللهِ فَهُوَ حَسْبُهُ

**«كىم ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلسا، ئاللاھ ئۇنىڭغا كۇپايىدۇر!»** (تەلاق سۈرىسى، 3ـئايەت) دېيىلگەن.

ھەدىس ـ شەرىپتە:

«ئەگەر سىلەر جايىدا تەۋەككۇل قىلالىساڭلار، ئەتىگەن قارنى ئاچ، ئاخشاملىرى توق قايتىدىغان قۇشلار ئۇزۇقلانغاندەك رىزىقلاندۇرۇلىسىلەر» دېيىلگەن. (تىرمىزى، زۇھد، 33)

تەۋەككۇل تەدبىر ۋە سەۋەپلەرنى بىر تەرەپكە تاشلاپ قويۇش دېگەنلىك بولماستىن ئۇلارنى جايىدا قىلغاندىن كېيىن، ئاللاھنىڭ قۇدرىتىگە مۇراجىئەت قىلىش دېگەنلىكتۇر. ئاللاھتائالا:

وَشَاوِرْهُمْ فِي الأَمْرِ فَإِذَا عَزَمْتَ فَتَوَكَّلْ عَلَى اللهِ إِنَّ اللهَ يُحِبُّ الْمُتَوَكِّلِينَ

**«ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن، (كېڭەشكەندىن كېيىن) بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلغىن.»** (ئال ئىمران سۈرىسى، 159-ئايەت) دېگەن.

مۆمىننىڭ ئىككى جاھاندا ياردەمچىسى ئاللاھتائالادۇر. كىم ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلسا، ئاللاھ ئۇنىڭغا كۇپايىدۇر. مەيلى شەخسىي، مەيلى ئىجتىمائىي بولسۇن، ھۇزۇر ۋە سائادەت پەقەت ئۇنىڭغا يۆنىلىپ، ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىشتادۇر

تەسلىمىيەت سەلىمە پېئىلىدىن كېلىدۇ. مەنىسى: بويۇن ئېگىش، باشقا كەلگەن ھادىسىلەرگە ئېتىراز قىلماي قوبۇل قىلىش ۋە سالامەت بولۇش دېگەنلىكتۇر.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قەلبىدە ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر نەرسىگە يەر يوق ئىدى. لېكىن پەرىشتىلەر:

- يا رەببى! ئىبراھىمنىڭ جېنى، ئەۋلادى ۋە مېلى بار، قانداق بولۇپ «خەلىل» دوست بولالايدۇ؟ - دېدى.

ئاللاھتائالا ئۈچ يەردە ئۇنىڭ ئېتىرازسىز تەسلىمىيىتىنى پەرىشتىلەرگە كۆرسەتتى. بۇ ئىمتىھان قىيامەتكە قەدەر ئۈممەتكە مىسال بولىدۇ.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوتقا تاشلىنىدىغان ۋاقتىدا پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا ياردەم قىلىشقا كەلگەن ئىدى. لېكىن ئۇ:

- سىلەرگە ئېھتىياجىم يوق! ئوتقا كۆيدۈرۈش كۈچىنى كىم بەرگەن؟ ئاللاھ نېمە دېگەن گۈزەل ۋەكىلدۇر! - دەپ رەببىگە ئىلتىجا قىلدى.

ئۇنىڭ بۇ تەسلىمىيىتىنىڭ مۇكاپاتى بولۇپ، ئوتقا:

قُلْنَا يَا نَارُ كُونِي بَرْداً وَسَلَاماً عَلَى إِبْرَاهِيمَ

**«ئەي ئوت! ئىبراھىمغا قارىتا سالقىن ۋە سالامەت بول!»** (ئەنبىيا سۈرىسى، 69-ئايەت) دېيىلدى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ مېلىمۇ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈچ قېتىم زىكىر قىلىشى ئالدىدا ئەھمىيەتسىز بولغان ۋە:

-ئال، بۇلارنى كۆتۈرگىن -دېگەن.

ھەقىقىي قۇللۇق تەسلىمىيەتتۇر. چۈنكى ئاللاھتائالا بەندىسىنىڭ ئۆزىدىن باشقىسىغا رام بولىشىنى خالىمايدۇ.

تەسلىمىيەت مۇھەببەتكە تايىنىدىغان ئىتائەت ئىشىدۇر. بۇ خىل ئىتائەت ئالدىدا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ مىلى، جىنى ۋە ئەۋلادى رەببىنىڭ يولىدا بىر تۇسالغۇ بولالمىغان. ھەج ئىبادىتى ئۇنىڭ رەببىگە بولغان تەۋەككۇل ۋە تەسلىمىيىتىنىڭ قىيامەتكە قەدەر داۋام قىلىدىغان ئەڭ گۈزەل سىمۋولىدۇر.

چۈنكى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى قەلبىگە تەرجىمانلىق قىلىپ:

إِذْ قَالَ لَهُ رَبُّهُ أَسْلِمْ قَالَ أَسْلَمْتُ لِرَبِّ الْعَالَمِينَ

**«مەن ئالەملەرنىڭ رەببىگە تەسلىم بولدۇم!»** دېگەن. (بەقەرە سۈرىسى، 131ـ ئايەت)



ھەزرىتى ئىبراھىم ۋە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋەككۇلىنىڭ سىمۋولى بولغان ھەج بەشەرى سۈپەتلەردىن ئايرىلىپ، مەغپىرەت ئىقلىمىغا تەۋەككۇل قىلىش دېگەنلىكتۇر. ھەج ئاستىدا ۋە ئۈستىدە بىر لۆڭگە (ئىھراملىق)، باش ۋە ئاياقلار ئوچۇق، بەندىنىڭ بارلىق ماقاملاردىن ئايرىلىپ، قەبرىدىن تۇرۇپ مەھشەر يېرىگە كېلىشىگە ئوخشايدۇ. بۇ رەببىگە كۆڭۈلدىن يالۋۇرۇش ۋە تەسلىمىيەتنى ئىپادىلەيدۇ.

ھەج ئىبادىتى بىزگە شۇنى كۆرسىتىدۇكى، گۇناھلارنىڭ تۆكۈلىشى پەقەت يالۋۇرۇش، تەۋەككۇل ۋە تەسلىمىيەتتىن كېيىن قىلىنغان ئىبادەت بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ.

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋىدا ھەججى ۋە ۋىدا خۇتبىسى ئۈممىتىنىڭ قىيامەتكىچە قىلىدىغان ھەجلىرىگە گۈزەل نەمۇنىدۇر.

ۋىدا ھەججىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىر مۇھەببەت ئوتتۇرىغا چىققان. مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى ھۇقۇقنىڭ ئاساسلىرى مۇھەببەت ۋە مەرھەمەت بىلەن يىغىنچاقلانغان.



ھەجگە بېرىش ئۈچۈن ماددى ۋە مەنىۋى يول تەييارلىقىنى ياخشى قىلىش كېرەك. يەمەن خەلقىدىن بەزى كىشلەر ھەجگە بارغاندا قۇرۇق مېڭىپ: «بىز ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلدۇق» دەپ يولغا چىقىپ، مەككىگە بارغاندا ئاچلىقتىن تىلەمچىلىك قىلىشى بىلەن شۇ ئايەت-كەرىمە نازىل بولغان:

وَتَزَوَّدُواْ فَإِنَّ خَيْرَ الزَّادِ التَّقْوَى

**(ئاخىرەتلىكىڭلار ئۈچۈن) زاد-راھىلە ئېلىۋېلىڭلار، ئەڭ ياخشى زاد-راھىلە تەقۋادارلىقتۇر.** (بەقەرە سۈرىسى، 197-ئايەت)

ئايەت-كەرىمدە بايان قىلىنغاندەك، ئۇ مۇبارەك تۇپراقلاردا ھەم زاھىرى ئۇزۇقلۇق ھەمدە ئۇنىڭدىن تېخىمۇ مۇھىم بولغان مەنىۋى ئۇزۇقلۇققا ئېھتىياج بار. بۇ ئەلۋەتتە تەقۋالىققا يەتكەن سەلىم قەلب بىلەن مۇمكىندۇر. چۈنكى ئاللاھنىڭ ئەخلاقى بىلەن ئەخلاقلىنىشنىڭ تەبىئى نەتىجىلىرىدىن بىرى تەقۋا بىلەن تولغان قەلبكە ئىگە بولۇشتۇر.

ئىبادەتلەردە بولۇپمۇ ھەجنىڭ ھەقىقىتىگە بۇنداق بىر كۆڭۈل بىلەن ئېرىشكىلى بولىدىغانلىقىنى مەۋلانا ھەزرەتلىرى تۆۋەندىكى ھېكايە بىلەن ئىپادىلىگەن:

ئۈممەتنىڭ بۈيۈكلىرىدىن بەيازىدى بەستامى ھەج ۋە ئۆمرە ئۈچۈن مەككىگە قاراپ تىزلىكتە مېڭىۋاتاتتى.

ھەر بارغان يەردە ئۇ يەرنىڭ سالىھ كىشىلىرىنى ئىزدەپ:

- بۇ ماكاندا قەلب كۆزى ئوچۇق كىم بار؟ - دەپ ئالدىغا ئۇچرىغانلىكى كىشىدىن سورىغان.

قەيەرگە سەپەر قىلسا قىلسۇن، ئەۋۋەل مۇتەقى زاتلارنى ئىزدەپ تېپىشنىڭ مۇھىملىقىغا ئىشەنگەن. ئاللاھتائالا:

**«ئەگەر بىلمىسەڭلار، زىكىر ئەھلىدىن سوراڭلار.»** (ئەنبىيا سۈرىسى، 7-ئايەت) دېگەن.

مۇسا ئەلەيھىسسالامدەك بىر پەيغەمبەرگىمۇ لەدۇننى ئىلىمگە ئىگە خىزىرنى زىيارەت قىلىش ئەمىر قىلىنغان.

بەيازىد تولۇن ئايدەك سۈزۈك، ئۇزۇن بويلۇق بىر ھەزرەتنى كۆردىكى، ئۇنىڭدا ۋەلىلەرنىڭ روھانىيىتى بار ئىدى.

كۆزلىرى دۇنياغا نىسبەتەن ئەما، قەلبى قۇياشتەك نۇر چاچاتتى.

بەيازىد ئۇ ھەزرەتنىڭ ئالدىغا كېلىپ ئولتۇردى. ھەزرەت ئۇنىڭغا:

- ئەي ئادەم! قەيەرگە كېتىۋاتىسەن؟ غۇربەت ئەشياسى (يەنى بەدىنىڭ)نى قەيەرگە كۆتۈرۈۋاتىسەن؟ - دەپ سورىدى. بەيازىد:

- ھەجگە بېرىش نىيىتىم بار، ئىككى يۈز دىرھەم پۇلۇممۇ بار. - دېدى. ھەزرەت ئۇنىڭغا:

- ئەي ئادەم! دۇنيالىقىڭنىڭ بىر مىقدارىنى ئاللاھ يولىدىكى موھتاج، غېرىب، بىچارىلارغا بەر! ئۇلارنىڭ قەلبىگە كىرگىنكى، روھىڭنىڭ ئۇپۇقى ئېچىلسۇن! ئۆلۈمسىز ئۆمۈرگە ئىگە بولغىن! ئالدى بىلەن كۆڭلۈڭنى ھەج قىلدۇرغىن، ئۇنىڭدىن كېيىن نازۇك كۆڭۈل بىلەن ھەق سەپىرىگە داۋام قىل، چۈنكى كەبە ئاللاھنىڭ خانەئى بىررى يەنى ئىسلامنىڭ زىيارەت يەرلىرىدىن بىرى قىلىپ پەرز قىلىنغان بىر بەيت (ئۆي)تۇر.

لېكىن ئىنسان قەلبى بىر سىر خەزىنىسىدۇر. كەبە ئازەر ئوغلى ئىبراھىمنىڭ بىناسىدۇر، كۆڭۈل «جەلىل» ۋە «ئەكبەر» بولغان ئاللاھنىڭ نەزەرگاھىدۇر.

ئەگەر سەندە بەسىرەت (يىراقنى كۆرەرلىك) بولسا، كۆڭۈل كەبىسىنى تاۋاپ قىل. توپراقتىن ياسالغان كەبىنىڭ ئەسلى مەنىسى كۆڭۈلدۇر.

ئاللاھ كۆرۈلىدىغان، بىلىنىدىغان سۈرەت كەبىسىنى تاۋاپ قىلىشنى نىجاسەتتىن پاكىزلانغان، پاكلانغان كۆڭۈل كەبىسىنى قولغا كەلتۈرسۇن دەپ ساڭا پەرز قىلدى.

شۇنى ياخشى بىلكى، سەن ئاللاھنىڭ نەزەرگاھى بولغان بىر كۆڭۈلنى ئاغرىتساڭ، كەبىگە پىيادە بارساڭمۇ قازانغان ساۋابىڭ كۆڭۈل ئاغرىتقان گۇناھقا تەڭ كەلمەيدۇ. كامىل ئىنسان ھەقنىڭ سىر خەزىنىسىدۇر.

ئاللاھ نۇرىنىڭ ئىنساندىكى ئالامىتىنى كۆرۈشنى خالىساڭ، قەلب كۆزۈڭنىڭ ئېچىلىشى ئۈچۈن مۈشكۈللۈكتىن قاچما! ـ دېدى.

بەيازىد ھەزرەتنىڭ بۇ سۆزلىرىنى چۈشەندى. كۆڭلى سۆھبەت بىلەن مەرھەمەتنىڭ سىرلىرىدىن نېسىۋە ئالدى. ھۇزۇر ئىچىدە ھەج سەپىرىگە داۋام قىلدى.

بۇنداق مىساللار بىلەن كۆڭۈلگە يول كۆرسىتىپ بەرگەن ھەزرىتى مەۋلانا، ئۇ مۇبارەك توپراقلارغا بارغۇچىلارغا:

«ھەج ۋاقتى كەلگەندە كەبىنى زىيارەت ۋە تاۋاپ مەقسىدى بىلەن بارغىن! بۇ مەقسەتتە بارساڭ، مەككىنىڭ ھەقىقىتىنى كۆرگەن بولىسەن.» دېگەن.

ھەزرىتى مەۋلانانىڭ ھېكايىدە ھەجنى مىسال قىلىشى ھەج ئىبادىتىنىڭ نازۇك ئىبادەت ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈندۇر. چۈنكى ھەجدە نورمالدا قىلىشقا بولىدىغان كۆپلىگەن ئىشلار چەكلىنىدۇ. شۇڭا ھەج سەپىرىگە روھى تەييارلىق بىلەن چىقىش كېرەك. بىر كىشى ھەجگە نىيەت قىلسا، شەيتان ئۇنىڭ پېشىدىن تۇتۇپ ماڭىدۇ. بۇ سەۋەپتىن ھەجگە بارغۇچىلارنىڭ تۇنجى تەييارلىقى «سەۋر»دۇر. چۈنكى ھەج باشقا ئىبادەتلەرگە ئوخشىمايدىغان بىر ئىبادەتتۇر. قارىماققا ئاساندەك بىلىنگەن بىلەن ئەمەلىيەتتە ئەڭ مۈشكۈل ئىبادەتلەردىن بىرىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن نىيەت قىلغاندا:

«ئاللاھىم! ئۇنى ماڭا ئاسان قىلغىن!» دېيىلىدۇ. ھەجدە:

لَبَّيْكَ اَللَّهُمَّ لَبَّيكَ، لَبَّيْمَ لاَ شَرِيكَ لَكَ لَبَّيْكَ اِنَّ الْحَمْدَ وَالنِّعْمَةَ لَكَ وَالْمُلْك لاَشَرِيكَ لَكَ

دەپ ھەجگە ئىلتىجا قىلغان كۆڭۈللەر رەببىنىڭ دەۋىتىگە ئاۋاز قوشۇپ، ئۇنىڭ مۈلكىدە ئۇنىڭدىن باشقا ئىلاھ يوقلىقىغا ئىقرار قىلغاندىن كېيىن ھاۋايى-ھەۋەسلىرىنىڭ چاقىرىقلىرىغا قۇلاق بەرمەسلىككە ۋەدە قىلغانلىقىنى بىلىشى كېرەك.

بۇنداق بولمىغاندا غاپىلانە قىلىنغان ھەج ئۆزىدىن ئۈمىد قىلىنغان نەتىجە ۋە پايدىنى كۆرستەلمەيدۇ. ھارام پۇل بىلەن ھەجگە بېرىپ ئېغىزلىرىدا «لەببەيك» دېگۈچىلەرنىڭ «لەببەيك» ئېيتىدىسىدىن باشقا نېسۋىسى بولمايدۇ.

ھەجدە بىرىنچى شەرت ھالال پۇلدۇر. ئۇنىڭدىن كېيىن سەممىي كۆڭۈلدۇر. چۈنكى تىلدىن تۆكۈلگەن ھەر «لەببەيك» يەنى «ئاللاھۇم! ئەمرىڭگە تەسلىم ۋە تەييارمەن» ئېيتىدىسى كۆڭۈلنى ئاشىق بىلەن تۇتۇشتۇرىدىغان سۆيگۈ ئىچىدە بولۇشى كېرەك. بۇنداق يۈكسەلگەن «لەببەيك» سادالىرى بەندىنى ئاللاھتائالادىن يىراقلاشتۇرمايدۇ. لېكىن قۇرۇق سۆزلەرنىڭ پايدىسى بولمايدۇ. بۇ جەھەتتىن ھەزرىتى ھۆسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ «لەببەيك» دېگەندە، ئالىدىغان جاۋابىم «لا لاببەيك» بولسا قانداق قىلارمەن؟ دەپ يۈزلىرى سارغىيىپ كەتكەن. ئاللاھ بىز روھى ۋە جىسمانى ھەج قىلىشنى نېسىپ قىلسۇن! ئامىين!



ھەج قائىدىلىرى ئىنساننى قەلبى ھاياتقا يۆنەلتىدۇ. چۈنكى بۇ نازۇك ئىبادەت ئوۋ ئوۋلاش، بىرەر يېشىل ئوت-چۆپ ياكى بىرەر تال يوپۇرماق ئۈزمەسلىك، ئاللاھتائالانىڭ مەخلۇقاتىنى رەنجىتمەسلىك قاتارلىق شەپقەت ۋە مەرھەمەت ئالامەتلىرى بىلەن تولغان.

ئىھرامدا بىرەر تال ئوت-چۆپ، بىرەر يوپۇرماق ئۈزۈلمەيدۇ، بىر تۈك ئېلىنمايدۇ، بىر مەخلۇقات ئوۋلانمايدۇ. پاسىقلىق، جەڭگى-جېدەل بولمايدۇ. پەقەتلا ياراتقۇچىنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن يارىتىلغانلارغا نازاكەت بولىدۇ.

ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىر مۇسۇلماننى رەنجىتىپ قويۇش ئەندىشىسى بىلەن ئىنسانلار كۆپ بولغان ۋاقىتلاردا ھەجەرۇل ئەسۋەدنى سۆيۈشتىن يىراق تۇرغان.

قىلىنغان ئىشلار نىيەت بىلەن ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. ئىھرامۇ ھەجنىڭ نىيەتلىرىدىن بىرىدۇر. ئىھرامغا كىرگەن ئادەم باشقا ۋاقىتلاردىكى نورمال ھاياتنى تەرك ئېتىپ، خۇسۇسىي بىر ھالەتكە ئۆتىدۇ. ئىھرامدىكى ئۆزىنى يوّگەش شەكلى ئىنساننى تەپەككۇرى مەۋت (ئۆلۈمنى ئويلاش) ئىقلىمىغا كۆتۈرىدۇ، ئالەملەرنىڭ رەببى بولغان ئاللاھنىڭ ھوزۇرىغا چىقىشنى ئويلاتقۇزىدۇ.

گۈزەللىكى بىلەن ھەج ئىنساننى ئەھسەنى تەقۋىم (گۈزەل ئەمەل)گە يۈكسەلدۈرىدىغان بىر ئىبادەتتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«ھەج ۋە ئۆمرە زەرگەرنىڭ كىسلاتاسى ئالتۇن-كۈمۈشنى پاكىزلىغاندەك، ئىنساننى گۇناھلاردىن پاكىزلايدۇ» دېگەن. (نەسائى، تىرمىزى)

ئاللاھ يولىدا ھەج قىلغان ئادەم ھاۋايى-ھەۋەسنىڭ كەينىگە كىرمىسە، گۇناھ قىلمىسا، ئانىسىدىن يېڭى تۇغۇلغاندەك گۇناھسىز بولىدۇ. (ئەبۇ داۋۇدتىن باشقا بارلىق سەھىھ ھەدىس كىتابلىرى)

بۇ خوشخەۋەرلەر شۈبھىسىز ھەججى مەبرۇر، يەنى ھەججى باشتىن ئاخىرغىچە گۈزەللىك ۋە ياخشىلىق بىلەن توشقان مۆمىنلەر ئۈچۈندۇر. بۇنداق بىر ھەج يەنى ھەججى مەبرۇر كۆپلىگەن خوشخەۋەرلىرىنىڭ يېنىدا بەندىنى شۇ گۈزەللىكلەرگىمۇ ئىگە قىلىدۇ:

1. مەسئۇلىيەت،
2. ئەپۇچانلىق،
3. ۋۇجۇدنى پاكىز تۇتۇش ۋە ئەخلاقنى گۈزەللەشتۈرۈش،
4. ئىسلام قېرىنداشلىقى،
5. ئۈستۈنلۈكنىڭ پەقەت تەقۋادا ئىكەنلىكى،
6. ھالال پۇل،
7. ئىخلاس.

ھەج ئىسلامنىڭ دىنىي بىر ئاساسى بولۇپلا قالماستىن، بۇ دىنىنىڭ ئەخلاقى، ئىجتىمائىي ۋە سىياسى تەرەپلىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. مۆمىنلەرنىڭ جاھانشۇمۇل ھاياتلىرىنىڭ يۈكسەك ئابىدىسى بولۇپ ئالدىمىزغا چىقىدۇ.

ھەجدىكى ھالەت ۋە ھەرىكەتلەر ئىنساننى نەپس ھېسابى بىلەن ھېسابلىششقا چاقىرىدۇ ۋە كېلىچەكتىكى ھاياتقا تەسىر كۆرسىتىدۇ. پۈتۈن ئىبادەتلەرنىڭ ئەسلى غايىسى ئاللاھتائالاغا يېقىن بولۇشتۇر.



ناماز ۋە روزىنىڭ نەپلىسى بولغىنىدەك، ھەجنىڭمۇ نەپلىسى بار. نەپلە قىلىنغان ھەجلەر ھەققىدە نادانلارچە تەنقىد قىلىشتىن ئاللاھ ساقلىسۇن، بۇلار ئىنساننى كۆپۈرگە ئاپىرىدىغان سۆزلەردۇر. بۇلار دەلىلسىز جاھالەت مۇنازىرىلىرى بولۇپ، ئىبادەت لەززىتىدىن مەھرۇم قېلىشنىڭ ئىپادىلىرىدۇر.

سائادەت ئەسرىدىن باشلاپ نەپلە ئىبادەتلەر ئىمان ھاياجىنى بىلەن داۋاملىشىپ كەلگەن. ھاياجان ۋە ئىشتىياق بىلەن قىلىنغان نەپلە ئىبادەتلەر ئىنساننى ئاللاھقا يېقىنلىششقا ۋەسىلە بولىدۇ، روھىنى چوڭقۇرلاشتۇرىدۇ، مەرھەمەت ۋە مەرتىلىك سۈپەتلىرىنى ئۇتتۇرىغا چىقىرىدۇ. ئاللاھتائالا ئۇلارنىڭ كۆرىدىغان كۆزى، ئىشتىدىغان قۇلقى بولىدۇ، يەنى ئۇلارنىڭ كۆرۈشى، ئاڭلىشى، ئويلىشى ۋە ئىپادىلىرى ئىلاھى نۇرنىڭ جەريانلىرى بولىدۇ.

بۇنداق ئۆرلەشلەر نەپلە ئىبادەتلەرگە بولغان مۇھەببەت ۋە مەخلۇقاتقا بولغان مەرھەمەت بىلەن مۇمكىندۇر. ئىمامى ئەزامنىڭ 55 قېتىم ھەج قىلغانلىقىنى ئېيتىش بۇ ھەقتە كۇپايىدۇر.



يىلدا بىر قېتىم ۋە مەلۇم كۈنلەردە ئادا قىلىنىدىغان ئەرەپاتلىق ھەجدىن باشقا، يەنە ھەجدىن باشقا ۋاقىتلاردا قىلغىلى بولىدىغان «ئۆمرە» ئىبادىتى بار بولۇپ، بۇ كىچىك ھەج دېيىلىدۇ.

ئۆمرىدە ئەرەپات يوقتۇر. لېكىن كەبىنى تاۋاپ ۋە سەفا بىلەن مەرۋە ئارىسىدا سەئيى قىلىش بار. ئۆمرە رامىزان شەرىپتە ئادا قىلىنسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن بىر ھەج ساۋابى خوشخەۋىرى بېرىلگەن.

مەدىنىدە زىيارەت قىلىنىدىغان رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ماقامى بولسا، كۆڭۈل ئىلاھى مۇھەببەت نەقىشلىرى بىلەن زىننەتلىنىپ، مۇقەددەسلىك قازىنىدىغان ماكاندۇر. چۈنكى ئاللاھنىڭ «ھەبىبىم» خىتابىغا پەقەت ئۇ پەيغەمبەر مۇيەسسەر بولغان. بۇنداق مۇھەببەت ئۈممىتىگىمۇ ئەمر قىلىنغان. قازى ئىياز تەۋبە سۈرىسىدىكى:

قُلْ إِن كَانَ آبَاؤُكُمْ وَأَبْنَآؤُكُمْ وَإِخْوَانُكُمْ وَأَزْوَاجُكُمْ وَعَشِيرَتُكُمْ وَأَمْوَالٌ اقْتَرَفْتُمُوهَا وَتِجَارَةٌ تَخْشَوْنَ كَسَادَهَا وَمَسَاكِنُ تَرْضَوْنَهَا أَحَبَّ إِلَيْكُم مِّنَ اللهِ وَرَسُولِهِ وَجِهَادٍ فِي سَبِيلِهِ فَتَرَبَّصُواْ حَتَّى يَأْتِيَ اللهُ بِأَمْرِهِ وَاللهُ لاَ يَهْدِي الْقَوْمَ الْفَاسِقِينَ

**«ئېيتقىنكى، «ئەگەر سىلەرنىڭ ئاتاڭلار، ئوغۇللىرىڭلار، قېرىنداشىڭلار، خۇتۇنلىرىڭلار، ئۇرۇق-تۇغقانلىرىڭلار (ھەممە ئۇلاردىن باشقىلار)، تاپقان پۇل-ماللىرىڭلار، ئاقماي قېلىشىدىن قورققان تىجارىتىڭلار، ياخشى كۆرىدىغان ئۆيلىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن ئاللاھتىن، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىدىن ۋە ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلىشتىنمۇ سۆيۈملۈك بولسا (يەنى شۇلار بىلەن بولۇپ كېتىپ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە ياردەم بەرمىسەڭلار)، ئۇ ھالدا سىلەر تاكى ئاللاھنىڭ ئەمرى (يەنى مەككىنى پەتھە قىلىش ئىزنى) كەلگۈچە كۈتۈڭلار، ئاللاھ پاسىق قەۋمنى (يەنى ئاللاھنىڭ دىنىنىڭ چەك-چېگرىسىدىن چىقىپ كەتكۈچىلەرنى) ھىدايەت قىلمايدۇ.»** (تەۋبە سۈرىسى، 24-ئايەت) دېگەن ئايەتنى چىقىش قىلىپ:

ئاللاھتائالا بەندىسىگە ئۆز سۆيگۈسى بىلەن بىرلىكتە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى ياخشى كۆرۈشنى پەرز قىلغان دېگەن. ئۇنداقتا ھەر بىر نەرسە، ئۇلتۇرۇۋاتقان ئۆيىمىز، ئائىلىمىز، ئەۋلادلىرىمىز ۋە ئىشىمىز رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۆيگۈسىنىڭ ئالدىغا ئۆتمەسلىكى كېرەك.

ھەج ئىبادىتى تۈگىگەندە مەدىنە-مۇنەۋۋەرگە يۈزلىنىش كېرەك. ھەدىس-شەرىپتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«مېنى ۋاپاتىمدىن كېيىن زىيارەت قىلغان ئادەم، ھايات ۋاقتىمدا زىيارەت قىلغاندەك بولىدۇ» دېگەن. (داراقۇتنى، سۈنەن، 2- جىلد، 278)

قەبرە زىيارىتىدە ئەدەپكە رىئايە قىلىش كېرەك. بىر كۈنى ئىمام مالىك ھەزرەتلىرى مىھراپتىكى ۋاقتىدا خەلىپە ئەبۇ جاپەر مەنسۇر مەسجىدكە كىردى. بەزى سوئاللار سورىدى. ئوتتۇرىسىدا ئىلمىي مۇزاكىرە باشلاندى. خەلىپە ئەبۇ جاپەر مەنسۇر گېپىنى داۋام قىلىۋېتىپ، ئاۋازىنىڭ ئۈنلۈك چىقىشى بىلەن ئىمام مالىك ھەزرەتلىرى:

ـ ئەي خەلىپە! بۇ يەردە ئاۋازىڭنى پەس قىل! چۈنكى ئاللاھتائالا سېنىڭدىن ئۈستۈن ئىنسانلارنىمۇ ئاگاھلاندۇرغان. ـ دېگەن. خەلىپە شاھىت بولغان بۇ يۈكسەك ئەدەپ ئالدىدا:

ـ ئەي ئىمام دۇئا قىلغاندا راۋزاغا قارايمۇ ياكى قىبلىگىمۇ ؟ـ دەپ سورىغاندا:

ئىمام مالىك ھەزرەتلىرى:

ـ مەدىنىدە راۋزاغا قارا، چۈنكى بۇ يەردە پۈتۈن ئىنسانلار ئۇنىڭ تەۋەسسۇلىگە موھتاج بولغان ۋە كەبىمۇ ئۇنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن يارىتىلغان كائىناتنىڭ پەخرى باردۇر ـ دېگەن. (قازى ئىياز، شىفا-شەرىپ)

بەزىلەر بۇ ھەقىقەتنى كۆرمەسكە سالىدۇ ۋە ھاجىلارنى راۋزاغا قاراتقۇزمايدۇ. «سالام بېرىپ ئۆت، قىبلىگە قارا» دەيدۇ. ھالبۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تىرىكتۇر، چۈنكى شېھىدلەرنىڭ ئۆلمەي ياشايدىغانلىقى بىر ھەقىقەت بولسا، ئۇلارنىڭ ئۈستىدە بولغان پەيغەمبەرلەرنىڭ بولۇپمۇ كائىناتنىڭ پەخرىنىڭ ئوخششى بولمىغان بىر تىرىكلىك ئىچىدە ئىكەنلىكى مۇھەققەقتۇر.

خۇلاسىلىساق، پۈتۈن گۈزەللىكى بىلەن ئادا قىلىنغان ھەج قايتىشىدا ھاجىلارنىڭ مەملىكىتىگە كۆتۈرىدىغان ئەڭ مۇھىم ھەدىيەسى ئۇ مۇبارەك يەرنىڭ گۈزەللىكلىرى ۋە ئىلگىرىدىن تارتىپ بۇ گۈزەللىكلەرنى ياشاپ، كەينىدىكىلەرگە ئىبرەتلىك ئەسلىمىلەرنى قالدۇرۇپ كەتكەن سالىھ بەندىلەرنىڭ گۈزەل ئەخلاقىدۇر.

بۇ ھەقتە پاكىستاننىڭ مەنىۋى قۇرغۇچىلىرىدىن مۇھەممەد ئىقبال بىر كۈنى مەدىنىدىن كەلگەن ھاجىلارنى زىيارەت قىلىپ ئۇلارغا بىر مۇسۇلمان كۆڭلىنى ئىپادىلەيدىغان شۇ سوئالنى سورىغان:

- مەدىنە مۇنەۋۋەرنى زىيارەت قىلدىڭلار! ئۇخرەۋى مەدىنە بازىرىدىن كۆڭلۈڭلارنى قانداق ھەدىيەلەر بىلەن تولدۇردۇڭلار؟ ئېلىپ كەلگەن ماددى ھەدىيەلەر، خورما، تەسبىھ ۋە جەينامازلار بىر مۇدەتتىن كېيىن كونىراپ تۈگەيدۇ. كونىرىمايدىغان، ئۇپرىمايدىغان، كۆڭۈللەرگە ھايات بېرىدىغان مەدىنىنىڭ روھانى ھەدىيەلىرىنى ئېلىپ كەلدىڭلارمۇ؟ ھەدىيەلىرىڭلار ئىچىدە ھەزرىتى ئەبۇ بەكرىنىڭ سىددىقلىقى ۋە تەسلىمىيتى؛ ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ ئادالىتى؛ ھەزرىتى ئوسماننىڭ ھاياسى، مەرتلىكى؛ ھەزرىتى ئەلىنىڭ ھاياجان ۋە جىھادى بارمۇ؟ بۇگۈن ئىزدىراپ ئىچىدە ئىڭراۋاتقان ئىسلام دۇنياسىغا كۆڭلۈڭلاردىن بىر ئەسرى-سائادەت ھاياجىنى بېرەلەمسىلەر؟

**ئاللاھ بىزگە ھەرەمەين (ئىككى ھەرەم) شەرىپىنىڭ روھانىيتىنى ۋە مۇھەببەتلىك كۆڭۈل بىلەن ئاللاھ رەسۇلىنى زىيارەت قىلىشنى نېسىپ قىلسۇن!**

**رەببىمىز بىزلەرگە تەۋەككۇل، تەسلىمىيەت ئىچىدە بىر ئۆمۈر نېسىپ قىلسۇن. ئاللاھىم! قوغدىغۇچىمىز ۋە يۆلەنچۈكىمىز پەقەت سەن بولغىن. ئاللاھىم! ھېس قىلىدىغان قەلب بىلەن ھەج قىلىشقا نېسىپ قىلغىن! ئامىين!**



### فىقھە دىرىزىسىدىن

# ھەج ۋە قۇربانلىق قىلىش

### ھەجنىڭ پەرزلىرى

1. **ئىھرام**: ھەج قىلماقچى بولغان ئادەمنىڭ باشقا ۋاقىتلاردا قىلىش ھالال بولغان ئىش-ھەرىكەتلىرىنى مەلۇم بىر مۇددەتكىچە ئۆزىگە ھارام قىلىشىدۇر. ھەجگە نىيەت قىلىپ تەلبىيە ئېيتىش بىلەن ئىھرامغا كىرگەن بولىمىز.

2. **ئەرەپاتتا ۋەقپە**: مەككە يېقىنىدىكى ئەرەپات تېغىدا زۇلھەججە ئېيىنىڭ توققۇزىنچى (ئەرەپە) كۈنى زاۋال ۋاقتىدىن تارتىپ قۇربان ھېيتىنىڭ بىرىنچى كۈنى كۈنىنىڭ چىقىشىغا قەدەر بولغان ۋاقىتقىچە ۋەقپىدە تۇرۇش.

3. **كەبىنى تاۋاپ قىلىش**: ئەرەپاتتا ۋەقپىدىن كېيىن بايرامنىڭ (ھېيتنىڭ) بىرىنچى كۈنى ئۆمرىنىڭ ئاخىرغا قەدەر كەبىنى زىيارەت قىلىش. لېكىن بۇنىڭ ھېيتنىڭ ئالدىنقى ئۈچ كۈنىدە قىلىنىشى ۋاجىپتۇر. زىيارەت تاۋاپىنى بۇ ئۈچ كۈندىن كېيىنگە قالدۇرۇپ قويغانلار ۋاجىپنى تەرك قىلغانلىقى ئۈچۈن قۇربانلىق قىلىشى كېرەك. لېكىن ئاياللارنىڭ ئۆزرىسى (ئادەت كۆرىۋاتقان) بولسا، ئۇلار ئۈچ كۈندىن كېيىن بۇ تاۋاپنى ئادا قىلسا بولىدۇ.

### ھەجنى ئادا قىلىشنىڭ شەرتلىرى

1. تېنى سالامەت بولۇشى كېرەك. ئەما، پالەچ، ھەج سەپىرىگە بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان كېسەل ۋە ياشنىپ قالمىغان بولۇشى لازىم.

2. ھەجگە بېرىشىغا تۇسالغۇ بولماسلىقى كېرەك. (تۈرمىدە بولۇش قاتارلىق)

3. يول بىخەتەر بولۇشى كېرەك.

4. ئايالنىڭ يېنىدا ئېرى ياكى ئۆيلىنىشى جائىز بولمايدىغان بىر مەھرەمنىڭ بولۇشى،

5. يولدىشى ۋاپات بولغان ياكى ئايرىلغان بىر ئايالنىڭ ئىددەت ۋاقتىنىڭ توشقان بولۇشى (مەھرىمى بىلەن بارسا بولىدۇ).

## ھەجنىڭ ۋاجىپلىرى

1. ئېھرامغا مىقاتتىنا كىرىش،
2. ئېھرام باغلىغان كىشى چەكلەنگەن نەرسىلەرنى تەرك ئېتىش،
3. ئەرەپاتتىنا كۈن كىرىپ كەتكۈچە تۇرۇش،
4. بايرامنىڭ ئەتىگىنىدە تاڭ ئاتقاندىن باشلاپ كۈن چىققۇچە بولغان ۋاقىت ئىچىدە مۇزدەلىفىدە تۇرۇش (كېچىدە تۈنەش)،
5. مىنادا شەيتانغا تاش ئېتىش،
6. تەمەتتۇ ۋە قىران ھەججى قىلغانلارنىڭ قۇربانلىق قىلىشى،
7. تۆت شاۋتى پەرز بولغان زىيارەت تاۋاپىنى يەتتە بىلەن تاماملاش (كەبە ئەتراپىدا ھەر بىر ئايلىنىش بىر شاۋت دېيىلىدۇ)،
8. زىيارەت تاۋاپىنى قۇربان ھېيت كۈنىدە قىلىش،
9. مەملىكىتىگە قايتماقچى بولغاندا ۋىدالىشىش تاۋاپى قىلىش،
10. تاۋاپ ۋاقتىدا تاھارەتلىك ۋە ئەۋرەت يەرلىرى يۆگەلگەن بولۇش،
11. تاۋاپنى ھەجەرۇل ئەسۋەدنىڭ ئۇدۇلىدىن باشلاش، كەبىنى سولدىن باشلاپ تاۋاپ قىلىش ۋە بۇ تاۋاپنى پىيادە مېڭىپ قىلىش،
12. ھەر تاۋاپتىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش،
13. تاۋاپنى خاتىم دېيىلىدىغان يەرنىڭ سىرتىدا قىلىش،
14. سەفا بىلەن مەرۋە ئارىسىدا يەتتە قېتىم سەئيى قىلىش (بېرىپ-كېلىش)،
15. مىنادا تاش ئېتىلغاندىن كېيىن، مەككىنىڭ ھەرەمىدە قۇربان ھېيتنىڭ ئالدىنقى ئۈچ كۈنىدە چېچىنى كېسىش.

## ئېھراملىق كىشىلەرگە چەكلەنگەن ئىشلار

1. تىكىلگەن كىيىم كېيىش،
2. ئايالى بىلەن جىنسى يېقىنلىق، سۆيۈش، قۇچاقلاش،
3. خۇشپۇراق بىر نەرسە سۈرتۈش،
4. ئوۋ ھايۋانلىرىنى ئوۋلاش ياكى ئوۋچىغا كۆرسىتىش،
5. يېشىل دەرەخ ۋە ئوتلارنى كېسىش ياكى يۇلۇش،
6. چاچ ئالدۇرۇش.

## قۇربانلىق قىلىش

### قۇربانلىق قىلىشنىڭ شەرتلىرى

1. **مۇسۇلمان بولۇش**

2. **ئەركىن بولغان بولۇشى:** قۇل ۋە جارىيە (دېدەك)لەر قۇربانلىق قىلىشقا مەسئۇل ئەمەس.

3. **سەپەردە بولماسلىق:** ئىسلامدا سەپەردە يولۇچى دەپ قوبۇل قىلىنغانلار قۇربانلىق قىلمىسىمۇ بولىدۇ.

4. **باي بولۇش:** زۆرۈر ئېھتىياجلىرىنىڭ سىرتىدا نىساپ مىقدارى مالغا ئىگە بولغان بولۇشى كېرەك.

5. **ئەقلى جايىدا ۋە بالاغەتكە يەتكەن بولۇشى:** بالىلار ۋە ئەقلى-ھۇشى جايىدا ئەمەس كىشىلەرنىڭ قۇربانلىق قىلىشى ۋاجىپ ئەمەس.

### قۇربانلىق قىلىنىدىغان ھايۋانلار

1. قوي ۋە ئۆچكە بىر ياشقا كىرگەن بولۇشى كېرەك. بىر ياشتەك كۆرۈنىدىغان سەككىز ياكى توققۇز ئايلىق قوزىنى قۇربانلىق قىلىشقا بولمايدۇ.

2. كالا ۋە توپاق ئىككى ياشقا توشقان بولۇشى كېرەك.

3. تۆگە بەش ياشقا كىرگەن بولۇشى كېرەك.

4. قوي ۋە ئۆچكە بىر كىشى ئۈچۈن، كالا، سۇ كالىسى ۋە تۆگە يەتتە كىشىگىچە قۇربانلىق قىلىنسا بولىدۇ.





«رامىزان ئېيىدا قۇرئان نازىل بولۇشقا باشلىدى، قۇرئان ئىنسانلارغا يېتەكچىدۇر، ھىدايەت قىلغۇچى ۋە ھەق بىلەن ناھەقنى ئايرىغۇچى روشەن ئايەتلەردۇر.» (بەقەرە سۈرىسى، 185-ئايەت)

# رامىزان ۋە روزا

روزا ئېيى بولغان رامىزان بەرىكەتلىك ئۆمۈر كەچۈرىدىغان مۇكاپات ئېيىدۇر. ئىگە بولغان چەكسىز نېمەتلەرنىڭ قەدرىنى خاتىرلىتىدىغان بۇ ئايدا پانى لەززەتلەردىن ۋاز كېچىپ، باقى لەززەتلەرگە مۇيەسسەر بولۇشتا ئاللاھ ئەمر قىلغان روزا نېمىتى بىلەن ئېرىشكىلى بولىدۇ.

رامىزان پەزىلىتىگە ئېشىنىپ نەپس تۇسالغۇسى بىلەن كۈرەش قىلىش ۋە نەپسنى كونترول ئاستىدا تۇتۇپ، تەسىرىنى ئەڭ تۆۋەن ھالەتكە كەلتۈرۈش دېگەنلىكتۇر.

روزا ھايات كۆرىشىمىزدە زۆرۈر بولغان «سەۋر، ئىرادە، نەپسى ئارزۇلاردىن يىراقلىشىش» قاتارلىق ئەھۋاللارنىڭ تەربىيىسى بىلەن ئەخلاقىمىزنى كامالەتكە ئېرىشتۈرىدۇ. بۇ ئىبادەت نەپسنى يېمەك-ئىچمەك، شەھۋەت قاتارلىق تۈگىمەس ئارزۇلارغا قارشى ئىنساننىڭ شەرەپ ۋە ئىززىتىنى ساقلايدىغان قالقاندۇر.

روزا ئىگىسىنى چىدامىلىق، قانائەتچان ۋە ئەخلاقى گۈزەللىكلەرگە ئېرىشتۈرۈش بىلەن بىرلىكتە مەھرۇمىيەت، ئاچلىق بىلەن نېمەتلەرنىڭ قەدرىنى بىلىشنى خاتىرلىتىدۇ. بۇ ۋەسىلە بىلەن يوقسۇللارنىڭ ئەھۋاللىرىنى ئويلاتقۇزۇپ، ئۇلارغا مەرھەممەت ۋە شەپقەت ھېسلىرى بىلەن يۈرەكلىرىمىزنى نازۇكلاشتۇرىدۇ. شۈكران تۇيغۇلىرىنى جانلاندۇرىدۇ. رامىزان ئىجتىمائىي ھاياتتا ئۆچمەنلىك، نەپرەت، ھەسەت قاتارلىق جەمئىيەتنى بىئارام قىلىدىغان ئىللەتلەرنى بىر تەرەپ قىلىشتا ئەڭ تەسىرلىك ئىلاھى ئەمىردۇر. بۇ سەۋەپتىن رامىزان بۇ ئۈممەتكىلا پەرز قىلىنغان بولماستىن، ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگىمۇ پەرز قىلىنغان بىر ئىبادەتتۇر. ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن:

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ كُتِبَ عَلَيْكُمُ الصِّيَامُ كَمَا كُتِبَ عَلَى الَّذِينَ مِن قَبْلِكُمْ
لَعَلَّكُمْ تَتَّقُونَ أَيَّاماً مَّعْدُودَاتٍ

**«ئى مۆمىنلەر! (گۇناھلاردىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن، سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە روزا پەرز قىلىنغاندەك، سىلەرگىمۇ (رامىزان روزىسى) پەرز قىلىندى. (بۇ پەرز قىلىنغان روزا) ساناقلىق كۈنلەردۇر، سىلەردىن كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (روزا تۇتمىغان بولسا)، تۇتمىغان كۈنلەرنى (يەنى قازاسىنى) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن، روزىنى (قېرىلىق ياكى ئاجىزلىق تۈپەيلىدىن مۇشەققەت بىلەن) ئاران تۇتىدىغان كىشىلەر تۇتمىسا، (كۈنلۈكى**

**ئۈچۈن) بىر مىسكىن تويغۇدەك تاماق فىدىيە بېرىشى لازىم. كىمكى فىدىيىنى (بەلگىلەنگەن مىقداردىن) ئارتۇق بەرسە، بۇ ئۆزى ئۈچۈن ياخشىدۇر. ئەگەر بىلسەڭلار، روزا تۇتۇش سىلەر ئۈچۈن (ئېغىز ئوچۇق يۈرۈشتىن ۋە فىدىيە بېرىشتىن) ياخشىدۇر.**»(بەقەرە سۈرىسى، 183ـ184ـئايەت)

ئىسلامىيەتتە پەرز قىلىنغان ئىبادەتلەر كېسەللەر ئۈچۈن بېرىلىدىغان دورىغا ئوخشايدۇ. نەپسانى ئارزۇلار، دۇنيا زىننەتلىرىگە ئالدىنىش، ئويۇن- تاماشاغا ئامراق بولۇش قاتارلىق روھى كېسەللەرنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان ئىللەتلەردۇر. پۈتكۈل نەرسە-كېرەكلىرىدىن ئايرىلغان ۋە هاياتىدىنمۇ ئەندىشە قىلىدىغان مۇسۇلمانلارنىڭ مەككە دەۋرىدە بۇ خىل كېسەللەرگە گىرىپتار بولۇش ئېھتىمالى يوق ئىدى. هىجرەتتىن كېيىن كاپىرلارنىڭ زۇلمىدىن قۇتۇلدى. ئىسلام تارقىلىپ ئىقتىسادى ئەھۋالى ئاستا-ئاستا ياخشىلىنىشقا باشلىدى. مەنىۋى كېسەللەرگە گىرىپتار بولماسلىق ئۈچۈن پەرھىز قىلىش كېرەك ئىدى. روزا تۇتۇشنىڭ ۋاقتى كەلگەن ياكى يېقىنلاشتى. نەتىجىدە هىجرەتنىڭ 2-يىلىدا مۇسۇلمانلارغا روزا پەرز قىلىندى.

روزىنىڭ كۆپلىگەن ماددى ۋە مەنىۋى كېسەللىكلەرگە قارشى دورىلىق رولى بار. شۇڭا مەلۇم كۈنلەردە روزا تۇتۇش پەرز قىلىنغان. چۈنكى ئىنسان بىر دورىنى داۋاملىق ئىشلىتىۋەرسە، بەدەن ئۇنىڭغا كۆنۈپ قېلىپ، ئۇ دورىنىڭ پايدىسىنى كۆرەلمىگىنىدەك، ماددى ۋە مەنىۋى هايات ئۈچۈن دورىلىق رولىنى ئوينايدىغان روزىمۇ مۇشۇنداقتۇر. ئەگەر نورماللىق بۇزۇلسا روزا ماددى ۋە مەنىۋى هايات ئۈچۈن پايدا بەرمەيدۇ. چۈنكى پەيغەمبىرىمىز ئەلەيھىسسالام:

«مەن بۇنىڭدىن كېيىنكى هاياتىمنى روزا تۇتۇپ ئۆتكۈزىمەن» دېگەن بىر ساھابىنى ئاگاھلاندۇرغان.

روزىنىڭ مەلۇم بىر ئايدا تۇتۇلىشى پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ئەينى ۋاقىتتا بۇ دىنىي ۋەزىپىنى ئورۇنلىشى ۋە ئىسلامنىڭ بىرلىك چۈشەنچىسىنىڭ ئوتتۇرىغا قويۇلىشى ئۈچۈندۇر. بۇنىڭ بىلەن ساناقلىق كۈنلەردىن ئىبارەت بولغان هاياتىمىزنى مەنىلىك قىلىدۇ.

رامىزاننىڭ بىر يىلنىڭ ھەممە پەسىللىرىنى ئايلىنىپ چىقىشى ئايرىم بىر ھېكمەتنى ئىپادىلەيدۇ. بۇنىڭ بىلەن بىر يىلنىڭ مەۋسۇملىرىدا بولىدىغان ئىسسىق، سوغۇق، سالقىن ۋە ئىللىق كۈنلەر بىلەن ئۇزۇن، قىسقا ۋە ئوتتۇرا مۇددەتلىك كۈنلەر نۆۋەتتە بىلەن رامىزان كۈنلىرىگە توغرا كېلىدۇ. رامىزان مەلۇم ۋاقىت ئارىلىقلىرى بىلەن يىلنىڭ جىمى كۈنلىرىنى بەرىكەتلەندۈرىدۇ. بۇ ئەھۋال ئەينى ۋاقىتتا روزا تۇتقانلار ئۈچۈن كۆپلىگەن مۈشكۈللۈك ۋە ئاسانلىقلارغا ۋەسىلە بولىدۇ، مۆمىن كۆڭۈللەرنى مەنىۋى لەززەتلەرگە

ئەگە قىلىدۇ. نەتىجىدە مۇشكۈل بولغان بىر ئىبادەت تەكىدىشى بولمىغان جانلىقلىق ۋە مۇھەببەت ئىچىدە ئادا قىلىنىدۇ.

روزىغا بەخش قىلىنغان كۆڭۈللەرنى رام قىلغۇچى ئاساس ئۇنىڭ پەرز قىلىنىشىدىمۇ كۆرۈلگەن.

قۇرئانى-كەرىم روزىنى رامىزان-شەرىپ ئېيىغا خاس قىلىپ، بالىغ ئۇسلۇپ بىلەن باسقۇچ-باسقۇچتا پەرز قىلغان. ئالدىدا مۇنداق دېيىلگەن:

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ كُتِبَ عَلَيْكُمُ الصِّيَامُ

**«ئى مۆمىنلەر! روزا سىلەرگە پەرز قىلىندى.»** (بەقەرە سۈرىسى، 183-ئايەت)

كېيىندىن روزا ئۈچۈن مەلۇم بىر ۋاقىت بارلىقىنى بىلدۈرگەن:

أَيَّاماً مَّعْدُودَاتٍ

**«پەرز بولغان روزا مەلۇم كۈنلەردە تۇتىلىدۇ.»** (بەقەرە سۈرىسى، 184-ئايەت)

بۇنىڭدىن كېيىن رامىزان ئېيىنىڭ پەزىلىتى ۋە روزا ھەققىدە بەشەرى تەبىئەتكە مۇناسىپ ئاسانلىقلار بايان قىلىنغان:

شَهْرُ رَمَضَانَ الَّذِيَ أُنزِلَ فِيهِ الْقُرْآنُ هُدًى لِّلنَّاسِ وَبَيِّنَاتٍ مِّنَ الْهُدَى وَالْفُرْقَانِ فَمَن شَهِدَ مِنكُمُ الشَّهْرَ فَلْيَصُمْهُ وَمَن كَانَ مَرِيضاً أَوْ عَلَى سَفَرٍ فَعِدَّةٌ مِّنْ أَيَّامٍ أُخَرَ يُرِيدُ اللهُ بِكُمُ الْيُسْرَ وَلاَ يُرِيدُ بِكُمُ الْعُسْرَ وَلِتُكْمِلُواْ الْعِدَّةَ وَلِتُكَبِّرُواْ اللهَ عَلَى مَا هَدَاكُمْ وَلَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ

**«رامىزان ئېيىدا قۇرئان نازىل بولۇشقا باشلىدى، قۇرئان ئىنسانلارغا يېتەكچىدۇر، ھىدايەت قىلغۇچى ۋە ھەق بىلەن ناھەقنى ئايرىغۇچى روشەن ئايەتلەردۇر، سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا ھازىر بولسا رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن، كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە (يەنى مۇساپىر) بولۇپ (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۈچۈن) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن. ئاللاھ سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ، (ئاغزىڭلار ئوچۇق يۈرگەن كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلىش بىلەن رامىزان روزىسىنىڭ) سانىنى تولدۇرۇشۇڭلارنى، سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقىغا ئاللاھنى ئۇلۇغلۇشىڭلارنى (ئۇنىڭ ئىنئاملىرىغا) شۈكۈر قىلىشىڭلارنى خالايدۇ.»** (بەقەرە سۈرىسى، 185-ئايەت)

بۇ ئايەت-كەرىمىنىڭ ئاخىرقى قىسمىدا روزىدىن ھاسىل بولۇشقا تېگىشلىك نوقتىلار بايان قىلىنغان. روزا بەندىنى ئاللاھقا تازىم بىلەن ئۇنىڭغا كامىل مەنادا شۈكۈر

قىلدۇرىدىغان ئىلاھى ۋاستە ھېسابلىنىدۇ. بۇ جەھەتتىن دېيىشكە بولىدۇكى، روزا سالىھ ئەمەللەرگە ياخشى تەسىرى بولىدىغان ئىبادەتتۇر. شەفىق بەلخىنىڭ ئېيتقىنىدەك:

«ئىبادەتنى لايىقىدا ئادا قىلىش بىر سەنئەتتۇر، ئۇنى قازىنىدىغان ماكان ھالۋەت (ئىبادەت، زىكىر مەقسىدى بىلەن ئېتىكاپقا كىرىش)، ۋاستىسى ئاچلىقتۇر.»

ئۇ ئاچلىق كۆنىمىز تىبابەت ئىلمىدە تەۋسىيە قىلىنغان پەرھىز تۇتۇش دەپ ئاتىلىدىغان ساغلام قېلىشنىڭ بىرىنچى شەرتىدۇر. ئۇ ئاچلىقتا بەرداشلىق بېرىش تەس بولغان مەھرۇمىيەتتۇر. رىۋايەت قىلىنىدۇكى، نەپس يارىتىلغان ۋاقتىتا ھەرخىل مۇسىبەت ۋە مەھرۇمىيەتلەرگە قارىماي ئاللاھقا: «سەن سەن، مەن بولسام مەن!»دېيىش جۈرئىتىدە بولغان. ئەمما ئاچلىق بىلەن ئاجىزلىقنى قوبۇل قىلغان. بۇ سەۋەپتىن، ئىرادە تەربىيىسىدە ئاچلىققا بەرداشلىق بېرىشتىن تەسىرلىك باشقا چارە يوقتۇر. ئىرادە تەبىئى ۋە نەپسانى ئىستەكلەرگە قارشى تۇرۇشنىڭ ئاساسى شەرتلىرىدىن بىرسىدۇر. ھەزرىتى مەۋلانا بۇ ھەقتە ئېيتىدۇكى:

«ئىنساننىڭ ئەسلى غىزاسى ئاللاھنىڭ نۇرىدۇر. ئۇنىڭغا دەرىجىدىن تاشقىرى تەن غىزاسى بېرىش ياراشمايدۇ. ئىنساننىڭ ئەسلى غىزاسى ئىلاھى سۆيگۈ ۋە ئەقىلدۇر.»

«ئىنسان روھانى غىزاسىنى ئۇنۇتۇپ تەن غىزاسىغا ئەھمىيەت بەرگەنلىكى ئۈچۈن پەرىشاندۇر. تويۇشنى بىلمەيدۇ. دەرىجىدىن تاشقىرى خىرسىدىن يۈزى سارغىيىپ، ئاياقلىرى تىترەپ، قەلبى بىئارام بولۇۋاتىدۇ. قەيەردە يەر يۈزى غىزاسى، قەيەردە ئەبەدىلىكنىڭ غىزاسى؟»

ئاللاھ شېھىدلەر ئۈچۈن «غىزالاندۇرۇلىدۇ» دېگەن. ئۇ مەنىۋى غىزا ئۈچۈن ئېغىز ۋە بەدەن بولمايدۇ.

قورساق تويغاندا خىيال ئۇيقۇغا بارىدۇ، ھېكمەت توختايدۇ، ئەزالار ئىبادەتتىن يىراق تۇرىدۇ.

ۋەلىيلەردىن بىر زات:

«ھەرخىل يېمەكلەر بىلەن ئاشقازىنىنى پىتنە-پاساتقا دۇچار قىلغان زاھىتتىن ئاللاھقا سېغىنىمەن» دېگەن.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا:

«مەلەكۇت ئىشىكىنى ئېچىش ئۈچۈن غەيرەت قىلىڭلار» دېگەن ئىدى. بۇنى ئاڭلىغانلار:

- نېمە بىلەن؟ - دەپ سورىدى. مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى:

- ئاچلىق ۋە ئۇسسۇزلۇق بىلەن. - دەپ جاۋاب بەردى.

بۈيۈك زاتلاردىن ماخمۇت سامى رامىزان ئوغلى «مۇكەررەم ئىنسان» ناملىق كىتابىدا ئاز يېيىش ۋە ئاچلىق مەسىلىسىدە ئەھمىيەتلىك قىلىپ:

دوختۇرلارغا:
- داۋانىڭ ئەڭ شىپا قىلىدىغىنى نېمە؟
ھېكمەت ئەھلىگە:
- ئىبادەتكە ئەڭ زىيادە ئىشتىياق، ھۇزۇر بېرىدىغان نەرسە نېمە؟
زاھىدلەرگە:
- ئاللاھقا ئىتائەتنى ئەڭ زىيادە كۈچلەندۈرىدىغان نەرسە نېمە؟
ئالىملارغا:
- ئىلىمنى ئەستە ساقلاشتا ئەۋزەل بولغان نەرسە نېمە؟
- ئامىرلەرگە (باشلىقلارغا):
- ئەڭ لەززەتلىك ۋە غىزالىق يېمەك نېمە؟ - دەپ سورىغاندا ھەممىسى:
- ئاز يېيىشتۇر. - دەپ جاۋاب بەرگەن.
چۈنكى ئاز يېيىشتە بولۇپمۇ ئاچلىق ۋە روزىدا ئون گۈزەل خىسلەت بار:
1. ئاچلىقتا قەلب ساپلىقى، ئەستە ساقلاش قابىلىيىتى، توقلۇقتا ئەخمەقلىق ۋە ئۇنتۇتقانلىق بولىدۇ.
2. ئاچلىقتا قەلب يۇمشاق بولىدۇ، دۇئا ۋە ئىبادەتلەردىن لەززەت ئېلىنىدۇ. توقلۇقتا قەلب قاتتىق بولىدۇ ۋە ئىبادەتتىن لەززەت ئالغىلى بولمايدۇ.
3. ئاچلىقتا كۆڭۈل يۇمشاقلىقى، كەمتەرلىك، خاتىرلىنىش، توقلۇقتا كىبىر ۋە ماختىنىش بولىدۇ.
4. ئاچلىقتا پېقىر ۋە ئاچ قالغانلار تەپەككۇر قىلىنىدۇ، توقلۇقتا ئۇنتۇلۇپ تەپەككۇر قىلىنمايدىغان بولىدۇ.
5. ئاچلىقتا شەھۋانى ۋە نەپسانى ئارزۇ-ئىستەكلەر تۆۋەنلەيدۇ، توقلۇقتا نەپسى ئەممارە كۈچلىنىپ كېتىدۇ.
6. ئاچلىقتا ۋۇجۇد يېنىك ۋە سەگەك بولىدۇ، توقلۇقتا غەپلەت ۋە ئۇيقۇ غالىپ كېلىدۇ.
7. ئاچلىقتا ئىبادەت ۋە قۇللۇقتا داۋام قىلىش ئاسان بولىدۇ، توقلۇقتا ھورۇنلۇق ۋە بۇشاڭلىق بولىدۇ.
8. ئاچلىقتا بەدەن سالامەت بولىدۇ، كېسەل بولمايدۇ. توقلۇقتا ۋۇجۇد ئۇيىرايدۇ ۋە كېسەل بولىدۇ.
9. ئاچلىقتا بەدەن يېنىك، جانلىق بولىدۇ، توقلۇقتا بەدەن ئېغىر ۋە ھەرىكەتسىز بولىدۇ.

10. ئاچلىقتا سەدىقە بېرىشكە ۋە ئىنفاققا ئىشتىياق كېلىدۇ، بۇ بەندىنى قىيامەتنىڭ دەھشەتلىك ئىسسىقىدىن سالقىن بىر سايىلىققا نائىل قىلىدۇ. توقلۇقتا بېخىللىق، ئىسراپخورلۇق ئوتتۇرىغا چىقىدۇ، بۇ بەندىنى ھالاك قىلىدۇ.

توقلۇق نەپسانى ئارزۇلارنى كۈچلەندۈرسە، ئاچلىق دەرىجىدىن تاشقىرى بولمىغان مۇددەتكىچە تەپەككۇر قابىلىيىتىنى كۈچلەندۈرىدۇ.

روزىنىڭ پۈتۈن پايدىلىرىغا بىنائەن ھەدىس-شەرىپتا:

«روزا تۇتۇڭلاركى، ماددى ۋە مەنىۋى سالامەتلىككە چىقىسلەر.» دېيىلگەن. (تەبەرانى)

ئاچلىق بىلەن قازىنىلىدىغان ماددى ۋە مەنىۋى خىسلەت، ساغلاملىققا ئىشارەت قىلىدىغان ئەڭ كامىل ئاساس ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە تەتبىق قىلغان مېتودلىرى ئىچىدە روزىغا ئالاھىدە يەر بەرگەنلىكىدۇر. چۈنكى پەيغەمبەرلەر نەبۇۋۋەتنىڭ پەيزلىرىنى ئېلىشقا روزا بىلەن تەييارلىنىپ، كامالەتكە يەتكەندە، بىر مۇددەت ئىنسانىيەت دۇنياسىدىن يىراقلاشقان ۋە ئۆزلىرىدە ئالاھىدە خىسلەتلەر بارلىققا كەلگەن. بۇنىڭ بىلەن قەلب ۋە دىماقلىرى ئىلاھى ۋەھيىنىڭ بۇلىقى بىلەن سۇغۇرۇلغان. بۇ يولدا:

سىنا تېغىنىڭ ھۆرمەتلىك پەيغەمبىرى مۇسا ئەلەيھىسسالام تەۋرات نازىل بولغىچە 40 كېچە-كۈندۈز ئاچ ۋە سۇسىز قالغان.

سائىر تېغىنىڭ مۇقەددەس پەيغەمبىرى ئىسا ئەلەيھىسسالاممۇ ئىنجىلدىن تۇنجى كالامنى ئاڭلىغانغا قەدەر 40 كېچە-كۈندۈز ئاچ ۋە سۇسىز قالغان.

مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قۇرئان نازىل بولۇشتىن ئىلگىرى بىر ئاي مەككە يېقىنىدىكى ھىرا غارىدا يالغۇز قېلىپ، كۈنلىرىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزگەن. كېيىن جىبرىئىلدىن خوشخەۋەر ئېلىپ، ئىلاھى پەيزلەرنىڭ نۇرى كۆڭلىگە ئېقىشقا باشلىغان.

بۇ ھەقىقەتلەر شۇنى كۆرسىتىدۇكى، روزىنىڭ ئەسلى غايىسى مەنىۋىدۇر. روزا بىر ئىبادەت بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنى غايە ئۈچۈن ئادا قىلىش كېرەك. ئۇنىڭ زاھىرى پايدىلىرى غايە قىلىنسا، روزا ئىبادەت ماھىيىتىدىن چىقىپ كېتىدۇ. روزىمىزدا ئاشقازان توقلىقىنىڭ ئالدىنى ئېلىش، ئورۇقلاش قاتارلىق مەقسەتلەر بولماسلىقى كېرەك. بۇنداق روزىلاردا ئىلاھى رىزا بولمايدۇ.

بەدەنني ھەرىكەتلەرنىڭ پايدىسىنى كۆزلەش، غەپلەت ۋە قەسۋەتنى قەلب بىلەن ئوقۇلغان نامازلارمۇ بۇ كاتېگورىيەگە كىرىدۇ.

ئىبادەتلەر پەقەت ئىلاھى رىزانى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن قىلىنىشى كېرەك. بۇ غايىنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ئۈچۈن قەلبىنىڭ مەرتىبە قازىنىشى، خاملىقتىن قۇتۇلۇپ كامالەتكە يېتىشى كېرەك.

رامىزان-شەرىپتە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ تەۋسىيەلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بەزى نوقتىلارغا دىققەت قىلىش كېرەك. بۇلار:

1. كەلىمە شاھادەت،
2. ئىستىغپار ۋە زىكىر،
3. جەننەتنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن سالىھ ئەمەللەرنى قىلىش،
4. جەھەننەمدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن هارام ۋە گۇناھلاردىن يىراق تۇرۇش،
5. كۆچىنىڭ يېتىشىچە ياخشى ئىشلارنى كۆپلەپ قىلىش، قەلبى سۇنۇق ۋە بىچارە كىشىلەرنىڭ دۇئاسىنى ئېلىش،
6. روزىدار بىر ئادەمنى ئىپتار قىلدۇرۇش ۋە بۇنىڭغا ئوخشاش.



رامىزان ئېيى مۆمىنلەرگە پەزىلەت ۋە كامالەت قازاندۇرىدىغان ئىلاھى رەھمەت ئېيىدۇر. روزىدار ئېغىزىغا بىر نەرسە كېرىپ كېتىشكە دىققەت قىلغاندەك، ئېغىزىدىن چىقىدىغان سۆزلەرگىمۇ دىققەت قىلىشى كېرەك. غەيۋەت ۋە باشقىلارنى رەنجىتمەسلىككە ئالاھىدە دىققەت قىلىشى ۋە روزىنىڭ پەزىلىتىنى ئازايتماسلىقى كېرەك.

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

روزا روزىدار ئۈچۈن ياراشمايدىغان نەرسىلەر بىلەن زېدىلەنمىگەن ئەھۋال ئاستىدا روزىدارغا قالقان بولىدۇ. دېيىلدىكى:

- روزىدار ئۇنى نېمە بىلەن زېدىلەيدۇ؟ - دەپ سورالغاندا:

- يالغان ۋە غەيۋەت بىلەن. ـ دەپ جاۋاب بەرگەن. (نەسائى، مۇجەممۇل ئەۋسات)

غەيۋەت ۋە يالغان ئېيتقانلار كۈندۈزى هالال يېمەكلىكلەردىن نەپسىنى مەھرۇم قالدۇرۇپ روزا تۇتىدۇ، لېكىن يالغان ۋە غەيۋەت قىلغانلىقى ئۈچۈن مەنىۋى جەھەتتىن ئىنسان گۆشى يەپ هارام بىلەن ئىپتار قىلىدۇ. بۇ شەكىلدە زاھىردە روزا تۇتۇپ، مەنىۋى جەھەتتە غەيۋەت بىلەن ئىپتار قىلغانلار ھەققىدە سۇپيانى سەۋرى تەقۋا پرىنسىپلىرىغا تايىنىپ:

«غەيۋەت قىلغۇچىنىڭ روزىسى سۇنۇپ كېتىدۇ» دېگەن.

ھەزرىتى مۇجاھىدمۇ ئەينى ئەستايىدىللىقتا:

«غەيۋەت ۋە يالغان روزىنى سۇندۇرىدۇ» دېگەن.

غەيۋەت قىلىپ، يالغان ئېيتقانلار، روزىسىنى مەنىۋى جەھەتتىن پالەچ قىلغانلار روزا ئىگە بولغان بىر قىسىم پەزىلەتتىن مەھرۇم قالىدۇ.

دۇنيا غايىلىرى ئارىلاشتۇرۇلغان، رىيا، كۆرستىش ۋە غەپلەت بىلەن كىرلەنگەن روزا، نامازلار ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«كۆپلىگەن روزا تۇتقۇچىلار باركى، ئۇلارنىڭ روزىدىن قۇرۇق ئاچلىقتىن باشقا بىر نەرسە قالمايدۇ. كېچىلىرى كۆپلىگەن ناماز (تەراۋىھ ۋە تەھەججۇد) ئوقۇغانلار باركى، نامازلىرىدا ئۇلارغا قالىدىغىنى پەقەت ئۇيقۇسىزلىقتۇر» دېگەن. (تەبارانى)

ناماز بولۇپمۇ كېچە نامىزى بولغان تەراۋىھ ۋە تەھەججۇدلەر كۆڭۈلگە ھۇزۇر بېرىشى كېرەك. بۇ مۇبارەك ئايدا نامازلارغا تېخىمۇ دىققەت قىلىش، قۇرئانى-كەرىمنى تەئدىل-ئەركان بىلەن ئوقۇش، زىكىر بىلەن روھىمىزنى نازۇكلاشتۇرۇش، زاكات ۋە سەدىقىلەر بىلەن ۋىجدان ھۇزۇرىغا بېرىشىمىز كېرەك. قۇرئانى-كەرىم رامىزان ئېيىدا دۇنيا ئاسمىنىغا چۈشۈرۈلگەنلىكى ئۈچۈن، بۇ مۇبارەك ئايدا قۇرئان تەربىيىسىگە مۇناسىۋەتلىك ئىبادەتلەرگە ئەھمىيەت بېرىش كېرەك.

قۇرئانى-كەرىم ئەسلىدە قەلبتە ئوقۇلىدۇ. كۆزنىڭ ۋەزىپىسى قەلبكە كۆزەينەك بولۇشتىن ئىبارەت.

رامىزاننىڭ باشقا بىر قىممىتى مۆمىنلەرگە پەيز ۋە بەرىكەت تولغان بىر قۇرئان ھاياتى ياشىتىشى نوقتىسىدىن مۇزاكىرە قىلىنىشى كېرەك.

رامىزاندا روزا ۋە قۇرئان ئارىسىدا ئىنچىكە باغلىنىش ۋە چوڭقۇر يېقىنلىق بولىدۇ. ھايات ۋە ئۆلۈم نەسىھەتلىرىنى قۇرئانى-كەرىمدىن باشقا قايسى سالاھىيەتلىك كىتابلاردىن تىڭشىغىلى بولىدۇ؟

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

«روزا ۋە قۇرئان قىيامەت كۈنى بەندىگە شاپائەت قىلىدۇ» دېگەن. (ئەخمەد ئىبنى ھەنبەل، مۇسنەد، 2-جىلد، 174)

«روزا سەۋرنىڭ يېرىمىدۇر» (تىرمىزى، دەئاۋەت، 86) دېگەن.

روزىنىڭ ئەجرى ئاللاھنىڭ يېنىدا ساقلانغان. ھەدىس-شەرىپتە:

«ئادەم ئوغلىنىڭ ھەر ئەمەل ۋە ھەرىكىتى ئۇزىگە ئائىتتۇر. روزا بولسا بۇنداق ئەمەستۇر. چۈنكى ئۇ مەن ئۈچۈن تۇتىلىدۇ. (چۈنكى مەن يېمەيمەن، ئىچمەيمەن ۋە بەشەرى سۈپەتلەردىن يىراقمەن) بۇ سەۋەپتىن ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى (خۇسۇسى شەكىلدە) قاتمۇ-قات بېرىمەن» دېگەن. (بۇخارى) بۇ ھەقتە ئايەت-كەرىمدە:

وَالصَّائِمِينَ وَالصَّائِمَاتِ وَالْحَافِظِينَ فُرُوجَهُمْ وَالْحَافِظَاتِ وَالذَّاكِرِينَ اللهَ كَثِيراً
وَالذَّاكِرَاتِ أَعَدَّ اللهُ لَهُم مَّغْفِرَةً وَأَجْراً عَظِيماً

**«روزا تۇتقۇچى ئەرلەر ۋە روزا تۇتقۇچى ئاياللارغا، نەپسلىرىنى ھارامدىن ساقلىغۇچى ئەرلەر ۋە نەپسلىرىنى ھارامدىن ساقلىغۇچى ئاياللارغا، ئاللاھنى**

**كۆپ زىكرى قىلغۇچى ئەرلەر ۋە ئاللاھنى كۆپ زىكرى قىلغۇچى ئاياللارغا ئاللاھ مەغپىرەت ۋە كاتتا ساۋاب تەييارلىدى.»** (ئەھزاپ سۈرىسى، 35-ئايەت) دېيىلگەن.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ مۇكاپاتنى مۇنداق ئىزاھلىغان:

«روزىدارنىڭ سۆيۈنىدىغان ئىككى خۇشاللىقى بار:

1. ئىپتار قىلغان چاغدا (ئاللاھنىڭ نېمەتلىرىگە ئېرىشكەنلىكى ئۈچۈن)،

2. رەببىگە قايتىپ بارغاندا روزىنىڭ بەرىكىتى بىلەن نائىل بولغان يۈكسەك دەرىجە ئۈچۈن سۆيۈنىدۇ.» (بۇخارى)

ئاللاھ روزىغا بەرگەن ئەھمىيەتنى بايان قىلىش بىلەن بىرگە ئۇنىڭغا بېرىدىغان مۇكاپاتنى، بىر مۇسابىقىدا دىققەتنى تارتىش ئۈچۈن مەخپى تۇتۇلغان بۈيۈك مۇكاپاتقا ئوخشاش، بەشەرنىڭ روزىغا بولغان ئىشتىياقىنى تەمىنلەش مەقسىدى بىلەن مەخپى تۇتقان.

روزا نېمەتلەرنىڭ قەدرىنى بىلدۈرىدىغان، شۈكران تۇيغۇلىرىنى ئويغىتىدىغان، چارىسىزلارنىڭ ئەھۋالىغا ئېچىنىدىغان، نەپسانى ئارزۇ-خىياللارنى بىر تەرەپ قىلىپ، ماددىنىڭ ئاسارىتىدىن قۇتقۇزۇپ «سەۋر» دەپ ئاتىلىدىغان يۈكسەك ئەخلاقى پەزىلەتكە ئېرىشتۈرىدىغان ئىبادەتتۇر.

رامىزان روزىسى تەراۋىھ نامىزى، زولۇق ۋە سەھەر سەگەكلىكى جەھەتتىن ناھايىتى مۇھىمدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«ئاللاھ جەللە جەلالۇھۇ سىلەرگە رامىزان روزىسىنى پەرز قىلدى. مەن ئۇنىڭ قىيامىنى يەنى رامىزان كېچىلىرىدە تەراۋىھ نامىزى ئوقۇشنى سىلەر ئۈچۈن سۈننەت قىلدىم. ئەگەر بىر كىشى ئىمانلىق يۈرەك ۋە ساۋابغا ئېرىشىش ئارزۇسى بىلەن رامىزان روزىسىنى تۇتۇپ، تەراۋىھ نامىزىنى ئوقۇسا، ئانىدىن تۇغۇلغاندەك گۇناھلاردىن پاكلىنىدۇ» دېگەن. (ئەخمەد ئىبنى ھەنبەل، نەسائى)

روزا ۋە نامازنىڭ ئادا قىلىنىشىنىڭ قوبۇلىدا سەۋىيە قازىنىشى، تەئدىل-ئەركان شەرتتۇر. نامازلار تىزلىكتە ئوقۇلۇپ بىر ھەزىم ۋاستىسى، روزىمۇ قۇرۇق ئاچلىق تەلىمى بولماسلىقى كېرەك. نامازدا بولغىنىدەك، روزا ئىبادىتىدىمۇ بەندىنى ئەستايىدىللىق ۋە ئىخلاسقا چاقىرىدىغان كۆپلىگەن ھېكمەتلەر بار. مەسىلەن: ھەدىس-شەرىپتە:

«ئىپتارغا ئالدىراڭلار، زونى كېچىكتۈرۈڭلار» دېيىلگەن (تەبەرانى، مۇجەمۇل كەبىر، 25، 163) ئەمىر بۇلاردىن بىرىدۇر.

بۇ ئەمىر ئىلاھى چەكلىمىلەردە ئەستايىدىللىق ۋە ئىنچىكىلىكنى تەلەپ قىلىدۇ. زونى كېچىكتۈرۈپ، روزا باشلانغان ۋاقىتتا يېمەك-ئىچمەكنى توختۇتۇش، ئىپتار ۋاقتى كەلگەندە دەرھال روزىسىنى سۇندۇرۇش، ئىلاھى ئەمىرگە ھۆرمەتنى كۆرسىتىدۇ.

ئەكسىچە ئەھۋاللار يەنى ساھۇر (زولۇق) ۋە ئىپتارلارغا دىققەت قىلماسلىق سۈننەتكە خىلاپ بولۇپ مەقبۇل ئەمەستۇر.

ئاخشام قارىنىنى تويغۇزۇش ۋاقتى بولغانلىقى ئۈچۈن كۆپىنچە ۋاقىتلاردا ئىپتار قىلىشتا ئاقساقلىق بولمايدۇ. ئەمما ساھۇر ۋاقتى شىرىن ئۇيقۇنى تەرك قىلىشقا باغلىق بولغانلىقى ئۈچۈن دىققەتسىزلىك كېلىپ چىقىش ئېھتىمالى كۆپ بولىدۇ. شۇڭا بىر پىيالە سۇ بولسىمۇ ساھۇرلۇق قىلىشنىڭ مۇھىملىقى تەكىتلەنگەن. ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

«زولۇق يەڭلار، چۈنكى زودا بەرىكەت باردۇر» دېگەن. (بۇخارى)

رامىزاننىڭ ھەقىقىتىگە ئېرىشىش ئۈچۈن، ئۇ مەزگىلگە خاس بولغان غۇفران (ئەپۇ قىلىنىش) يامغۇرىدىن پايدىلىنىش كېرەك. چۈنكى تاش ياكى دېڭىزغا ياغىدىغان يامغۇرنىڭ ھېچ قانداق پايدىسى يوقتۇر. ئەمما تەقۋا خۇشاللىقى بىلەن بۇ شۈكران ۋە غۇفران مەزگىلىنىڭ تەمىنى تېتىغىلى بولىدۇ.

ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

«رامىزان ئېيى كىرگەن ۋاقىتتا رەھمەت ئىشىكلىرى ئېچىلىدۇ، جەھەننەم ئىشىكلىرى ئېتىلىدۇ، شەيتانلار زەنجىر بىلەن باغلىنىدۇ» دېگەن. (بۇخارى، مۇسلىم)

بەشەرى جىنايەت ۋە گۇناھلار ھەقىقى روزا تۇتقانلاردا ئەڭ تۆۋەن سەۋىيەگە چۈشىدۇ. شەيتاننىڭ شەررىمۇ تۆگەيدۇ. ئەمما نەپسىنىڭ شەررىگە دىققەت قىلىش كېرەك. ھەدىس-شەرىپتە:

جەننەت يىلدىن يىلغا رامىزان ئۈچۈن زىننەتلىنىپ مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھىم! بىز ئۈچۈن بۇ ئايدا بەندىلىرىڭدىن بىزدە قالىدىغان ئىنسانلار قالدۇرغىن.» (تەبارانى)



روزا ئىنساننىڭ مەلۇم ۋاقىت ئۆزىنى بىر قىسىم ئىشلاردىن يىراق تۇتۇشى، زاھىرى ئىستەكلەردىن باشقا، كۆڭۈلنى نەپسانى ئارزۇ-خىياللاردىن پاكلىشى كېرەك. چۈنكى ئىرپان ئەھلى نەزىرىدە بۇ ئەھۋال روزا دەپ قارالغان. يەنى يېمەك-ئىچمەك قاتارلىق زاھىرى مايىللىقلاردىن يىراق تۇرۇش بىلەنلا كۇپايە قىلماي كۆڭۈل دۇنياسىنى غەيۋەت، يالغان قاتارلىق ھەر تۈرلۈك پايدىسىز ھاۋايى-ھەۋەسلەردىن يىراق تۇتۇش كېرەك. ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

«روزا تۇتقان ئادەم يالغان، غەيۋەت قاتارلىق ئىشلاردىن يىراق تۇرۇشى كېرەك. چۈنكى ئىنسانلارنى پەقەتلا يېمەك-ئىچمەكتىن يىراق قىلىدىغان روزىغا ئاللاھنىڭ

ئىپتىياجى يوقتۇر» دېگەن. (بۇخارى، كىتابۇس سەۋم، تىرمىزى، بابۇسسەۋم، ئەبۇ داۋۇد، سەۋم، 236، ئىبنى ماجە، 122)

بۇ ھەدىس-شەرىپنىڭ تەلقىنگە ئاساسەن روزىمىزغا دەخلى يەتكۈزۈدىغان ئىپتىماللاردىن يىراق تۇرۇشىمىز، بولۇپمۇ ئاچچىقلانماسلىقىمىز كېرەك. بىر ھەدىستە:

(روزا پەقەت يېمەك-ئىچمەك ۋە باشقا ئىشلاردىن يىراق تۇرۇش دېگەنلىك ئەمەستۇر. كامىل روزا پايدىسىز سۆز، بىكار ۋاقىت ئۆتكۈزۈش، غەيۋەت ۋە نەپسى ئەمارىنىڭ پۈتۈن ئىستەكلىرىدىن ۋاز كېچىش دېگەنلىكتۇر. ئەگەر بىرسى ساڭا تىل ئۇزاتسا، ياكى ساڭا قارشى جاھىلچە بىر ھەرىكەت قىلسا ئۆز-ئۆزۈڭگە: «شۈبھىسىز، مەن روزىدارمەن» دەپ سەۋر قىلغىن) دېگەن. (ھاكىم، بەيھاقى)

رامىزاننىڭ يەنە بىر ئىسمى (شەھرۇس-سابىر) يەنى «سەۋر ئېيى»دۇر. چۈنكى روزىنىڭ ئەرەپچىسى «سەۋم» بولغانلىقى ئۈچۈن بەزى مۇپەسسىرلەر قۇرئانى-كەرىمدە بۇ كەلىمىنىڭ «سەۋر قىلىش» مەنىسىنى ئىپادىلەيدىغانلىقىنى بايان قىلغان. بۇ مەنادا سەۋم يەنى روزا نەپسىنى تۇتۇش، چىدامچان بولۇش ۋە مۈشكۈللۈكلەرگە بەرداشلىق بېرىش دېگەنلىكتۇر.

سەۋر گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئېغىرلىق مەركىزىدۇر، ئىماننىڭ يېرىمى، سائادەتنىڭ ئاچقۇچى ۋە جەننەتكە ئېرىشتۈرىدىغان بۈيۈك نېمەتتۇر.

دىن ۋە ئەخلاقتا سەۋر كۆڭۈلگە ياقمايدىغان ۋە ئىزتىراپ بېرىدىغان ھادىسىلەر ئالدىدا تەمكىنلىكىنى بۇزماي سۈكۈت قىلىپ، ئاللاھقا تەسلىم بولۇش دېگەنلىكتۇر.

ئەنبىيا ۋە ئەۋلىيالار سەۋرى قىلىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ ياردىمىغا ئېرىشكەن. ئۇلار بىزنىڭ ئۈرنەكلىرىمىز بولۇشى كېرەك.

سەۋرنىڭ دۇنيا تەرىپى ئىچ-پۇشۇق، ئاخىرەت تەرىپى خۇشاللىقتۇر. سەۋرنىڭ ئاچچىقنى ئىچىگە يۇتقانلار ئەبەدىييەت دۆلىتى بولغان جەننەتتە ئاللاھنىڭ رىزاسىغا ئېرىشىدۇ.

**ھەر ئەھۋالدا ئاللاھنىڭ ئەمىر-چەكلىمىلىرىدىكى نېمەت، ھېكمەت ۋە ئىلاھى مۇكاپاتلارنى ئويلاش سەۋرنى ئاسانلاشتۇرىدۇ.**

**سەۋرنىڭ ئالدىنقى شەرتى شۇكى، سەۋر ھادىسە بىلەن تۇنجى ئۇچراشقان ۋاقىتتا باشلىنىشى كېرەك. ۋاقتى ئۆتكەن سەۋرنىڭ مۇكاپاتى يوقتۇر.**

«سابۇر» (سەۋر) ئىسمىنى ئەڭ گۈزەل نامايەن قىلغانلار پەيغەمبەرلەر ۋە ئەۋلىيائۇللاھتۇر. چۈنكى ئۇلاردىن بىزگە يېتىپ كەلگەن ئەخلاقى پەزىلەتلەردىن بىرى خۇشال ۋە قىيىنچىلىق ۋاقىتىدا كۆرسەتكەن سەۋرىدۇر.

روزىنى ئاللاھ جەللا جەلالۇھۇ بىلەن بىللە بولۇش تۇيغۇسىدا تۇتىشىمىز ئۈچۈن «ساھۇر، تەراۋىھ، زىكىر، قۇرئان ۋە دۇئا» قاتارلىق مەنىۋى ئوزۇقلاردىن لەززەت ئېلىشىمىز كېرەك.

ئىپتار ۋاقتى دۇئا ئىجابەت بولىدىغان ۋۇسلات ۋاقتىدۇرر. شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، بۇ ھاياجانلىق ۋاقىتلارنىڭ بىرلىكتە بولۇشىمۇ رەھمەت ۋە ھۇزۇر مەنبەسىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«كىم بىر روزىدارغا ئىپتار بەرسە، روزىدارنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش روزى تۇتقۇچىنىڭ ساۋابىدىن بىر نەرسە كەملىمىگەن ئاساستا ساۋابقا ئېرىشىدۇ» دېگەن. (تىرمىزى، سەۋم، 81)

ئەسھابى-كىرام بۇ خوشخەۋەرنى ئاڭلاپ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۆزلىرىنىڭ بايلاردەك روزىدارنى تويغۇزغۇدەك ئىپتار بېرەلەيدىغان ئىمكانى يوقلۇقىنى بايان قىلغاندا، ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

«كىم روزىدارنى بىر دانە خورما، بىر پىيالە سۇ ياكى بىر يۇتۇم سۈت بىلەن ئىپتار قىلدۇرسا، ئاللاھتائالا ئۇنىڭغىمۇ ئوخشاشلا ساۋاب بېرىدۇ» دېگەن. (ئىبنى ھۇزەيمە، سەھىھ، 3-جىلد، 191)



نەپلە روزىلاردا ئۆزگىچە ئالاھىدىلىكلەر بار. چۈنكى خاس بەندىلەرنىڭ ئەمىلىنىڭ ئاساسى سىددىقتۇر. بۇ نىيەتنىڭ خالىسلىقى ۋە نەپسنىڭ تەربىيىسى نىسبىتىدە بولىدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەربىيەسى ئاستىدا يېتىشكەن ئەسھابى-كىرامنىڭ روزىغا قارىتا قاتتىق ئىشتىياقى بار ئىدى. ئۇلار بەرداشلىق بېرىش تەس بولغان ئىسسىق كۈنلەردىمۇ نەپلە روزا تۇتۇشقا ئەھمىيەت بېرەتتى. بىر قىسمىنىڭ كۈن نۇرىنىڭ ئىسسىقىغا دالدا بولىدىغان كىيىمىمۇ يوق ئىدى. قوللىرى بىلەن كۈن نۇرىنى توسۇپ قېلىشقا تىرىشاتتى. بۇنداق ئەھۋاللارغا قارىماي مەنىۋى لەززەت ۋە خۇشاللىق ئىچىدە نەپلە بولسىمۇ روزا تۇتۇشنى داۋاملاشتۇراتتى.

ئەبۇ سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ:

«مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئەسھابى ئۈچۈن تاماق تەييارلىغان ئىدىم. تاماقنى ئالدىغا ئەكىلىپ قويغان ۋاقتىمدا ئوتتۇرىدىن بىر كىشى چىقىپ: ``مەن روزىدارمەن`` دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى ئاڭلاپ:

- قېرىنداشلار سىلەر ئۈچۈن تەييارلىق قىلدى. ھازىر سەن روزىدارمەن دەۋاتىسەن، روزاڭنى سۇندۇر، ئۇنى باشقا بىر كۈنى قازا قىلغىن» دېدى. (تىرمىزى، ئەبۇ داۋۇد)

روزىنى سۇندۇرماسلىق ھەققىدىكى رىۋايەت مۇنداقتۇر:

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە ساھابىلەر بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ روزىدار بولغان بىر يىغىلىشتا يەپ ئىچتى. بىلال روزىسىنى سۇندۇرمىدى. پەيغەمبىرىمىز:

«بىز رىزقىمىزنى يەيمىز، بىلالنىڭ رىزقى جەننەتتە» دېدى. (ئىبنى ماجە)

بۇ ھەدىس-شەرىپ كۆرسىتىدۇكى، نىيەت ۋە كۆڭۈلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ، نەپلە روزىنى سۇندۇرۇش ياكى سۇندۇرماسلىق ھەققىدە ئىككى خىل ھەرىكەت جائىزدۇر.



ئەمەللەرنىڭ باھالىنىشى ئاللاھقا ئائىتتۇر. ئۆمۈرنىڭ ياخشىسى ئاللاھ ئۈچۈن ئۆتكەن، ئاللاھ يولىدا سەرپ قىلىنغىنىدۇر. ئىنسان مازارغا كۆمۈلگەندە پانى ھاياتىنىڭ ئەسلىملىرى بىلەنلا كۆمۈلىدۇ. مازارلار سالىھ ئەمەلدىن باشقا ھەر قانداق نەرسە پايدا بەرمەيدىغان ماكانلاردۇر. ھەدىس-شەرىپتە:

«مۆمىن ۋاپات بولغاندا ناماز باش تەرىپىدە، سەدىقە ئوڭ تەرىپىدە، روزا سول تەرىپىدە بولىدۇ» (فەزائىلى ئەئمال، 267-268) دېيىلگەن.

ئاللاھ رىزاسىغا ئۈيغۇن بولمىغان بىر ھايات چۆللەردىكى بىر سەراپقا (سۇ باردەك كۆرۈنىدۇ، بېرىپ قارىسا سۇ يوق ئەھۋالغا) ئوخشايدۇ. ھەقىقەتتىن ئالدىغان نېسىۋىسى بىر خىيالدىن ئىبارەت بولىدۇ.

ئاللاھنىڭ كەرىم سۈپىتىدىن ئۈمىد قىلىمىزكى، مۇبارەك رامىزان ئېيى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بۇيرۇقلىرىغا رىئايە قىلىپ، ئۇنىڭ قىممىتىنى بىلىپ، كۆپ ساۋاب قازىنىشىمىزغا، تېخىمۇ ئاز گۇناھ قىلىشىمىزغا سەۋەپ بولغاي!

ھەدىس-شەرىپتە:

«ئەگەر ئىنسانلار رامىزان-شەرىپنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى لايىقىدا بىلگەن بولسا، يىلنىڭ ھەممىسىنىڭ رامىزان بولۇشىنى ئارزۇ قىلاتتى» دېيىلگەن. (ئىبنى ھۇزەيمە، سەھىھ، 3-جىلد، 190)

رامىزان ئېيى باشتىن ئاخىرغىچە مەغپىرەت ئېيىدۇر. ئىسلامنىڭ تۆت شەرتى ھاياجان بىلەن ئىجرا قىلىنىدىغان مۇبارەك ئايدۇر. رامىزان روھنى ساپلاشتۇرۇپ، پاسىقلىق، جەڭگى-جېدەل قاتارلىق ئەخلاقسىز قىلمىشلار چەكلىنىدىغان ھەج ئىبادىتىگە روھى جەھەتتىن تەييارلىقتۇر.

شۈبھىسىزكى، رامىزاننىڭ بارلىق كۈنلىرى پۇرسەت مىنۇتلىرىدۇر. ئۇ باشتىن ئاخىرغىچە پەيز ئاسمىنىنىڭ بەرىكەت يامغۇرىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«رامىزاننىڭ ئەۋۋىلى رەھمەت، ئوتتۇرىسى مەغپىرەت، ئاخىرى جەھەننەمدىن ئازاد بولۇشتۇر» دېگەن. (ئىبنى ھۇزەيمە. سەھىھ، 3-جىلد، 191)

رامىزان كۆڭۈللەرگە بەرىكەت ئاتا قىلىدىغان، ئەتراپنى روھانى باھار يېشىللىكى قاپلايدىغان بىر مەزگىلدۇر. كۆڭۈلدىكى ئىمان سالىھ ئەمەللەر بىلەن ياشىرىپ، سارغىيىپ قالغان قەلبلەر تەقۋا بىلەن روھانىلىشىدۇ. بۇ ئاي باشتىن ئاخىرغىچە ساۋاب قازىنىشقا پۇرسەت يارىتىپ بېرىدۇ.

بۇ پۇرسەتنى قولدىن بېرىپ قويغۇچىلارنىڭ قانداق زىيانلارغا گىرىپتار بولىدىغانلىقى تۆۋەندىكى ھەدىس-شەرىپتە بايان قىلىنغان:

كائاب ئىبنى ئۇجرىدىن:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزدىن مۇنبەرگە يېقىن ئولتۇرۇشىمىزنى تەلەپ قىلدى. بىز مۇنبەرنىڭ ئالدىغا كېلىپ ئولتۇردۇق. بىر پەلەمپەي يۇقىرىغا چىقىپ «ئامىن» دېدى. بىر پەلەمپەي يەنە يۇقىرىغا چىقىپ يەنە «ئامىن» دېدى. مۇنبەردىن چۈشكەندە:

- ئەي ئاللاھنىڭ رەسۇلى، بۈگۈن ئىلگىرى سەندىن ئاڭلىمىغان يېڭى بىر نەرسە ئاڭلىدۇق» دېدۇق. پەيغەمبىرىمىز:

- مۇنبەردىكى ۋاقتىمدا جىبرىئىل كەلدى. مەن بىرىنچى پەلەمپەيگە چىققان ۋاقتىمدا:

- رامىزان ئېيىغا كىرىپ ئەپۇ قىلىنمىغانلارغا لەنەت بولسۇن! - دېدى. مەن: «ئامىن!» دېدىم. ئىككىنچى پەلەمپەيگە چىققان ۋاقتىمدا:

- يېنىدا سېنىڭ ئىسمىڭ ئېيتىلغان ۋاقىتتا ساڭا دۇرۇت ۋە سالام ئېيتمىغانلارغا لەنەت بولسۇن! - دېدى. مەن: «ئامىن!» دېدىم. كېيىن ئۈچىنچى پەلەمپەيگە چىققان ۋاقتىمدا:

-ئاتا-ئانىسى ياشىنىپ قالغان ۋاقتىدا يېنىدا تۇرۇپ جەننەتنى قازىنالمىغان كىشىگە لەنەت بولسۇن! - دېدى. مەن: «ئامىن!» دېدىم. - دېدى. (ھاكىم، مۇستەدرەك، 4-جىلد، 170)

بۇ ھەدىس-شەرىپتە رەھمەتى مۇشۇنداق كۆپ بولغان بىر ئايدا ئىبادەتلەرگە، قۇللۇققا، دۇرۇتلارغا ۋە ئاتا-ئانا ھەققىگە قارىتا سەل قاراشنىڭ دەھشەتلىك ئاقىۋىتى بايان قىلىنغان.



بۇ مۇبارەك كۈنلەردىن پايدىلىنىش جەھەتتە قىلىشقا تېگىشلىك ئىبادەتلەرنىڭ بېشىدا يوقسۇل، يېتىم، چارىسىز، كېسەل ۋە موھتاجلارغا قاراش كېلىدۇ. يۈرەكلەر بۇ خىل كىشىلەرگە ئۇزىنىشى، ئۇلار بىلەن كۆڭۈل باراۋەرلىكى بولۇشى، ئۇلارغا قۇچاق ئېچىش، رامىزان-شەرىپنىڭ پەزىلىتىنى يۇقىرىلىتىدىغان مۇھىم ئاساسلاردىن بىرىدۇر. ئەھلىگە بېرىلگەن زاكات، سەدىقىگە ئوخشاش سالىھ ئەمەللەر ئالالاھنىڭ مەغپىرىتىگە سەۋەپ

بولىدۇ. بەندىنى بەرىكەتكە غەرق قىلىدۇ. ئاللاھ رەھمەتىنىڭ ئىشىكلىرىنى ئېچىپ، ئازاب ئىشىكىنى تاقىۋېتىدۇ

ھەدىس-شەرىپتە:

«سەدىقە 70 خىل بالانى توسىدۇ.» دېيىلگەن. (سۇيۇتى، ئەلجامىئۇسسەغىر، 2-جىلد، 52)

«سەدىقە ئاللاھنىڭ غەزىپىنى توختىتىدۇ.» دېيىلگەن. (تىرمىزى، زاكات، 289)

لوقمان ھېكىم ئوغلىغا:

«ئەۋلادىم! بىلىپ-بىلمەي بىرەر گۇناھ قىلىپ سالغان ۋاقتىڭدا، دەرھال تەۋبە قىلىپ، سەدىقە بەرگىن!» دېگەن. رامىزان ئېيىدا بېرىلگەن سەدىقىنىڭ ئەھمىيىتى مۇنداق بايان قىلىنغان:

بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ:

- يا رەسۇلۇللاھ! قايسى سەدىقە ئەجىر جەھەتتىن ئەڭ بۈيۈكتۇر؟ - دەپ سورىدى. ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

- رامىزان ئېيىدا بېرىلگەن سەدىقە. - دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى، 9)

مۇتەقى زاتلار ئىنفاق ئەھلىنى مۇنداق ئىزاھلىغان:

شەرىئەت ئەھلىنىڭ ئىنفاقى مالدا، ھەقىقەت ئەھلىنىڭ ئىنفاقى ماللارغا قوشۇپ روھانىيەتتە، ئارىفلارنىڭ ئىنفاقى كۆڭۈلدە بولىدۇ. چۈنكى ئۇلار ئاللاھ ھۇزۇرىدىن يىراق تۇرالمايدۇ. ئاشىقلارنىڭ ئىنفاقى روھلىرىدىن بولىدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ روھى ئاللاھ قازالارغا رىزا ھالىتىدە بولىدۇ. بايلارنىڭ ئىنفاقى مالىنىڭ ساندۇقتىن چىقىشىدا، دەرۋىشلەرنىڭ ئىنفاقى كۆڭۈلدىن غەيرى ۋە پايدىسىز نەرسىلەرنى چىقىرىۋېتىشتە.

ئابىدلارنىڭ ئىنفاقى نەپسلىرىدە بولىدۇ. ئۇلار نەپسلىرىنى قۇللۇق ۋە خىزمەتتىن يىراق قىلمايدۇ. كۆڭلى باي بولغان بايلار ئىنفاق قىلغاندا ماللىرىنى موھتاجلارغا بېرىشتىن باش تارتمايدۇ. يېتىم-يوقسۇللار شۈكۈر قىلغۇچى مەرت بايلارنىڭ بارلىقى بىلەن بەختىيار بولىدۇ. باھار بۇلۇتى توپراقلارغا قانداق رەھمەت يامغۇرى ياغدۇرسا، مەرھەمەتلىك بايلارمۇ ئەينى شەكىلدە ئاللاھنىڭ موھتاج بەندىلىرىگە رەھمەت بولىدۇ.

ئىنفاق قىلغۇچى قانچىلىك ياخشى كۆرۈپ، ئىشتىياق بىلەن بەرسە بۇ ئالغۇچىغا ئۇ قەدەر بەرىكەت قىلىدۇ. بۇنداق بىر ئېلىم-سېتىم بەرگۈچى ۋە ئالغۇچىغىمۇ ھۇزۇر بولىدۇ. چۈنكى بەرگۈچىنىڭ سەمىمىيىتى ئالغۇچىدا ئەكس ئېتىدۇ. ئايەتتە دېيىلگەن: تِجَارَةً لَنْ تَبُورَ «**قەتئى زىيان تارتمايدىغان بىر تىجارەت**» مەيدانغا كېلىدۇ.

ئىنسان ئايەتتە دېيىلگەن:

يَا أَيُّهَا النَّاسُ أَنتُمُ الْفُقَرَاء إِلَى اللهِ وَاللهُ هُوَ الْغَنِيُّ الْحَمِيدُ

**«ئى ئىنسانلار! سىلەر ئاللاھقا موھتاجسىلەر، ئاللاھ (ھەممىدىن) بىھاجەتتۇر، مەدھىيىگە لايىقتۇر.»** (فاتىر سۈرىسى، 15-ئايەت) خىتابىغا لايىق بولىدۇ. قۇللۇقنىڭ ئالامىتى پېقىر، باي ھەممە ئادەمنىڭ ئاللاھ ئالدىدا «پېقىر ھالى»نى ئىدراك قىلىپ، داۋاملىق ئاللاھقا موھتاج ئىكەنلىك تۇيغۇسىدا بولۇشىدۇر. ئىسلام بۈيۈكلىرى بۇ پېقىرلىق ھالىتىنىڭ ئەھمىيىتى ئىپادىلەپ:

«پېقىرلىق ئىپتىخارىمىزدۇر» دېگەن. بۇ سۆز بىر ھېكمەت لەۋھاسى، دۇنيا بايلىقىغا قارىتا كۆڭۈل بايلىقىنى تاللايدىغان ئىپادىلەردۇر. بۇ سالىھ بايلار بىلەن سالىھ پېقىرلاردىكى پەزىلەتنى كۆرسىتىدۇ. بۇ قانائەت ئەھلى بولۇشنى ئەمىر قىلىدۇ.

قانائەتكە ئوخشاش خەزىنە بىلەن زىننەتلەنگەن ئىنسانلار باي بولسا، ئىسراپ ۋە بېخىللىقتىن ئۆزىنى ساقلايدۇ، ئەگەر پېقىر بولسا، ھايا قىلىپ ئەھۋالىنى پەقەت ئاللاھقىلا ئېيتىدۇ. چۈنكى بۇلار ئۆزلىرىنى ئاللاھقا ئاتىغانلاردۇر.

ھەزرىتى مەۋلانا:

«مەرت ئىنسانغا يارىشىدىغىنى پېقىرلارغا ئېھسان قىلىشتۇر. ئاشىقلارغا يارىشىدىغىنى جانان يولىدا جانىنى پىدا قىلىشتۇر» دېگەن.



ئىنفاقتا نەمۇنە بولۇش ئۈچۈن ئەللامە ئىبنى قەييۇم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىنفاقتىكى روھى ھالىتىنى مۇنداق ئىپادىلىگەن:

«پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىگە بولغان نەرسىلەرنى سەدىقە قىلىپ بېرىش مەسىلىسىدە ھەر قانداق ئىنسانغا ئوخشىمايتتى. ئاللاھ بەرگەن ماللارنى يىغمايتتى، بىر يەردە ساقلىمايتتى. بىر ئىنسان ئۆزىدىن بىر نەرسە تەلەپ قىلغاندا ئاز ياكى كۆپ بولسۇن قەتئىي قۇرۇق قول قايتۇرمايتتى. ئۇنىڭ سەدىقە بېرىشى پېقىرلىقتىن قورقمايدىغان دەرىجىدە ئىدى. سەدىقە بېرىش ئەڭ بۈيۈك خۇشاللىقى ئىدى. ئۇنىڭ بېرىشتىن ھاسىل بولغان خۇشاللىقى ھاجەتمەن بولۇپ ئۇنىڭدىن ئالغۇچىدىن قاتمۇ-قات ئارتۇق ئىدى. ياخشى ئىشلارنى قىلىشتا ئىنسانلارنىڭ ئەڭ مەرتى ئىدى. ئوڭ قولى بەرىكەت تارقىتىدىغان شامالغا ئوخشايتتى. بىر ھاجەتمەن ئۇنىڭغا دەردىدىن ئېغىز ئاچقاندا كۆڭلى يېرىم بولۇپ، ئۆزىدە نېمە بولسا ئۇنى ھاجەتمەنگە بېرەتتى. بەزى ۋاقىتلاردا يېمەكلىكنى، بەزى ۋاقىتلاردا ئۈستىدىكى كىيىمنى سېلىپ بېرەتتى.»

ھەزرىتى جابىردىن نەقىل قىلىنغان تەپسىر ھازىندە:

كىچىك بىر بالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدى. ئانىسىنىڭ بىر كۆڭلەك تەلەپ قىلغانلىقىنى ئېيتتى. ئۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈستىدىكى كۆڭلىكىدىن باشقا كۆڭلىكى يوق ئىدى. بۇ بالىغا باشقا بىر ۋاقىتتا كېلىشنى ئېيتتى.

بالا قايتىپ كېتىپ يەنە كېلىپ، ئانىسىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇستىدىكى كۆڭلىكىنى تەلەپ قىلغانلىقىنى ئېيتتى. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيىگە كىرىپ ئۇستىدىكى كۆينەكنى چىقىرىپ بالىغا بەردى.

ئۇ ۋاقىتتا ناماز ۋاقتى كىرگەنلىكى ئۈچۈن ئەزان ئوقۇلۇشقا باشلىدى. ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇستىگە كېيىدىغان بىر نەرسىسى بولمىغانلىقى ئۈچۈن جامائەتكە چىقالمىدى. ئەسھابىلەر بەزىلىرى نېمە بولغاندۇ دەپ ئويلاپ پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئۆيىگە كىردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆڭلەكسىز كۆردى. بۇ ئەھۋال ئۇلارنى چوڭقۇر ئويلاندۇردى.

بەشىنچى خەلىپە دەپ ئاتالغان ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز مۇنداق دەيدۇ:

«ناماز سېنى يولنىڭ ئوتتۇرىسىغىچە ئاپىرىدۇ. روزا پادىشاھنىڭ ئىشىكىنى ئاچىدۇ، سەدىقە پادىشاھنىڭ ھۇزۇرىغا كىرگۈزىدۇ.» ئۇبەيد ئىبنى ئۇمەير:

«ئىنسانلار ئاچ-يالىڭاچ بولۇپ تىرىلدۈرۈلىدۇ. ئۇلاردىن قايسىسى دۇنيادىكى ۋاقتىدا ئاللاھ ئۈچۈن يېگۈزگەن بولسا، ئاللاھ ئۇنى ئۇ كۈندە ئاچ قويمايدۇ. ئاللاھ ئۈچۈن دۇنيادا ئۇسسۇلۇق بەرگۈچىگە ئاللاھمۇ ئۇ يەردە ئۇسسۇلۇق بېرىدۇ. ئاخىرىدا ئاللاھ ئۈچۈن كېيدۈرگەننى ئاللاھمۇ ئۇ يەردە كېيدۈرىدۇ» دېگەن.

ھەدىس-شەرىپتە:

«ئەي ئىنسان ئوغلى! ئىنفاق قىلغىنكى، ساڭىمۇ ئىنفاق قىلىنسۇن!» دېيىلگەن. (بۇخارى، مۇسلىم)

ئىنفاقنىڭ ھەقىقىتىنى مەۋلانا ھەزرەتلىرى شۇ مىسال بىلەن گۈزەل ئىزاھلىغان:

«مال سەدىقە بېرىش بىلەن كەملەپ كەتمەيدۇ، ياخشى ئىشلارنى قىلىش مال يۇتۇپ كېتىش ياكى زايە بولۇپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.»

«بەرگەن زاكىتىڭ ساندۇقۇڭغا كۆزەتچى بولىدۇ، ئۇنى قوغدايدۇ، ئۇقۇغان ناماز ساڭا پادىچىلىق قىلىدۇ، سىنى يامانلىقتىن، بۆرىلەردىن قۇتقۇزىدۇ.»

«بىر نەرسە تېرىغۇچىنىڭ ئامبىرى قۇرۇقدىلىدۇ. لېكىن مۇل ھوسۇل ۋاقتى كەلگەندە چاچقان ئۇرۇقلارغا چۈشلۈق قانچە ھەسسىسىنى قايتۇرۇپ ئالىدۇ. بىكارلىغان بىر ئامبارغا چۈشلۈق قانچە ئامبارلىق ھوسۇل قايتۇرۇۋالىدۇ.

«لېكىن بۇغداي تېرىلماي، جايىغا ئىشلىتىلمەي ئامباردا ساقلىنىپ تۇرسا پىت، بۆرگە ۋە چاشقانلارغا يەم بولىدۇ، . ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە:

وَأَنفِقُوا مِن مَّا رَزَقْنَاكُم

**«سىلەرگە رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن ئىنفاق قىلىڭلار»** دېگەن. (مۇناپىقۇن سۈرىسى، 10-ئايەت)

وَالَّذِينَ يَكْنِزُونَ الذَّهَبَ وَالْفِضَّةَ وَلاَ يُنفِقُونَهَا فِي سَبِيلِ اللهِ فَبَشِّرْهُم بِعَذَابٍ أَلِيم

**«ئالتۇن ـ كۈمۈش يىغىپ، ئۇنى ئاللاھنىڭ يولىدا سەرپ قىلمايدىغانلارغا (دوزاختا بولىدىغان) قاتتىق ئازاب بىلەن بىشارەت بەرگىن.»** (تەۋبە سۈرىسى، 34ـئايەت)

زاكات ۋە ئىنفاق ئاللاھ ئۈچۈن قىلىنىدىغان ئىبادەت بولغانلىقى ئۈچۈن بېرىلگەن نەرسىلەرنىڭ ئاللاھقا بېرىلىدىغانلىقىنى بىلىش كېرەك.

ھەدىس-شەرىپلەردە:

شۈبھىسىز، سەدىقە موھتاج كىشى ئۇنى ئېلىشتىن ئىلگىرى ئاللاھنىڭ قۇدرەت قولىغا ئۆتىدۇ (يەنى موھتاجلارغا بېرىلگەن زاكات، سەدىقىلەرنى ئالدى بىلەن ئاللاھ ئالىدۇ، كېيىن پېقىرلەرگە ئۆتكۈزۈپ بېرىدۇ» دېيىلگەن. (مۇناۋى، كۇنۇزۇل ھەقائىق، 34-بەت)

مۆمىن زاكات ۋەسەدىقىنى ھەقىقەتتە ئاللاھنىڭ قولىغا بېرىدۇ، موھتاج بۇنى ئېلىشتا ئاللاھنىڭ ۋەكىلى بولسا بېرىلگەن نەرسىلەر ئەدەپ ۋە تەشەككۈر ئىچىدە موھتاجلارغا تەقدىم قىلىنىشى كېرەك.

ئايەت-كەرىمىدە بۇ ئىبادەتنىڭ ئەھمىيىتىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن مەجازى قىلىپ:

وَيَأْخُذُ الصَّدَقَاتِ

**«سەدىقىلەرنى ئاللاھ ئالىدۇ»** دېيىلگەن. (تەۋبە سۈرىسى، 104ـئايەت)



سەدىقە بېرىشتا ئەدەپكە دىققەت قىلىش كېرەك. سەدىقىدىكى ئەدەپنىڭ قۇرئاندىكى ئىپادىسىدە:

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تُبْطِلُواْ صَدَقَاتِكُم بِالْمَنِّ وَالأذَى كَالَّذِي يُنفِقُ مَالَهُ رِئَاء النَّاسِ وَلاَ يُؤْمِنُ بِاللهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ

**«ئى مۆمىنلەر! پۇل-مېلىنى كىشىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان، ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرمەيدىغان كىشى (نىڭ قىلغان ئەمىلىنى بىكار قىلىۋەتكىنىگە) ئوخشاش، بەرگەن سەدىقەڭلارنى مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈش بىلەن بىكار قىلىۋەتمەڭلار. بۇنداق (پۇل-مېلىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان) ئادەم خۇددى ئۈستىگە توپا-چاڭ قونۇپ قالغان، قاتتىق يامغۇردىن كېيىن (يۇيۇلۇپ)**

**بۇرۇنقىدەك بولۇپ قالغان سىلىق تاشقا ئوخشايدۇ، ئۇلار قىلغان ئەمەللىرى ئۈچۈن ئاخىرەتتە ھېچ قانداق ساۋابقا ئىگە بولالمايدۇ.»** (بەقەرە سۈرىسى، 264-ئايەت) دېيىلگەن.

مۇتتەقى زاتلار زاكات ۋە سەدىقە بەرگەندە مىننەت بولۇپ قېلىشتىن ئەندىشە قىلىپ، موھتاجنىڭ ئالدىدا ئورنىدىن تۇرۇپ كەمتەرلىك بىلەن بەرگەن.

سۇلايمان ئەلەيھىسسالام ئاللاھ بەخش قىلغان دۇنيا سەلتەنىتىگە مەيل قىلماي، بۇ سەلتەنەتنى كۆڭلىنىڭ سىرتىدا كۆتۈرگەن. ئۇ پات-پات پېقىرلارنىڭ يېنىغا بېرىپ ئۇلار بىلەن بىرگە ئولتۇرۇشتىن خۇشاللانغان ۋە:

«مىسكىن مىسكىنلەرگە يارىشىدۇ» دېگەن.

بۇنىڭ بىلەن دۇنيا سەلتەنىتى ئىچىدە كەمتەرلىكنىڭ گۈزەل ھالىتىنى ياشىغان. ئايەت-كەرىمدە ئېيتىلغاندەك:

يَا أَيُّهَا النَّاسُ أَنتُمُ الْفُقَرَاء إِلَى اللهِ وَاللهُ هُوَ الْغَنِيُّ الْحَمِيدُ

**«ئى ئىنسانلار! سىلەر ئاللاھقا موھتاجسىلەر، ئاللاھ (ھەممىدىن) بىھاجەتتۇر، مەدھىيىگە لايىقتۇر.»** (فاتىرسۈرىسى، 15-ئايەت) دېگەن ھەقىقەتنىڭ ئىدراكى ئىچىدە ياشىغان.

بىر كۈنى بىر غاپىل كىشى كۆڭلى باي پېقىرلار بىلەن بىرگە ئولتۇرۇۋاتقان سۇلايمان ئەلەيھىسسالامغا:

- نېمىشقا بۇنداق پېقىر-مىسكىنلەر بىلەن بىللە ئولتۇرۇپ، يەپ ئىچىسەن؟ - دەپ سورىغان. سۇلايمان ئەلەيھىسسالام:

-چۈنكى مەن پەقەت كۆڭلى باي بولغانلارنى ياخشى كۆرىمەن. - دەپ جاۋاب بەرگەن. ھاۋادىن باشقا بىر نەرسە بولمىغان بىر قاچا سۇنىڭ ئۈستىدە چۆكۈپ كەتمەي ئاقىدۇ.

قەلبى ئاللاھ جەللە جەلالۇھۇ ئاشقى بىلەن تولغان، بۇنىڭ بىلەن بىرگە ئېغىزى نەپىس ۋە دۇنيا ئېھتىياجلىرىغا ئېتىكلىك بولغان بىر مۆمىن دۇنيا دېڭىزىدا چوكۇپ كەتمەي كۆزلىگەن مەنزىلگە بارالايدۇ.

كۆڭلى مەرتلىك، مەرھەمەت ۋە مۇھەببەت تۇيغۇلىرى بىلەن تولغان بىر مۆمىن دۇنياغا ئالدانماي جان ئالمىنى كۆرۈدۇ.

ئۇلارنىڭ كۆزىدە دۇنياغا ئائىت نېمەتلەرنىڭ قىممىتى يوقتۇر. ئۇلار ئارزۇ قىلىدۇكى، كۆڭۈللىرى ئىلاھى مۇھەببەت بىلەن تولۇپ، سەمالارغا پەرۋاز قىلسۇن.



بۇ رەھمەت ئېيىدا دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك يەنە بىر نوقتا قەدىر كېچىسىنىڭ قىممىتىنى بىلىشتۇر.

قەدىر كېچىسى رەببىمىزنىڭ ئۈممىتى مۇھەممەدكە مەرھەمەت چاچقان، ئوخشىشى بولمىغان لۇتۇپ كېچىسىدۇر. بۇ كېچىدە كۆپلىگەن مەنىۋى خەزىنىلەر بەخش قىلىنىدۇ. بۇ كېچىنىڭ ھۆرمىتى ۋە ئۇلۇغلىقىغا بىنائەن مۇستەقىل بىر سۈرە نازىل بولغان.

قەدىر كېچىسى قۇرئانى-كەرىمنىڭ نازىل قىلىنىشى بىلەن نۇرلۇنۇپ، جىبرىئىل ۋە باشقا پەرىشتىلەرنىڭ ئىشتىراكى بىلەن مەنىۋىلەشتۈرۈلگەن. مۆمىنلەرگە كۆرۈلمەس نۇرانىلار تەرىپىدىن سالام بېرىلىدىغان بۇ كېچە بەرىكەت تولغان بىر لۇتۇپ، رەببىنىڭ قۇللىرىغا بەرگەن مەرھەمەت ۋە رامىزان ئېيىنىڭ باھار پەسلىدۇر.

قەدىر كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كەلگەن مەنىۋىياتقا تولغان مەغپىرەت يادىكارى بولغان بىر كېچىدۇر.

ھەدىس-شەرىپلەردە:

«قەدىر كېچىسىنىڭ پەزىلىتىگە ئىشىنىپ، ساۋابىنى پەقەت ئاللاھتىن كۈتۈپ، ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزگەن كىشىلەرنىڭ كىشى ھەققىدىن باشقا ئۆتمۈشتىكى بارلىق گۇناھلىرى كەچۈرۈم قىلىنىدۇ» دېيىلگەن. (بۇخارى، مۇسلىم)

بىزنى قەدىر كېچىسىنىڭ ھەقىقىتىگە پەقەت دۇنيا غايىسى ئارىلاشتۇرۇلمىغان، رىيا، كۆرسىتىش، تەمەننى قاتارلىق ئىللەتلەر بىلەن كىرلەنمىگەن، ئىخلاس بىلەن ئادا قىلىنغان روزا، ناماز، زاكاتقا ئوخشاش بەندىچىلىك ۋەزىپىلىرى نائىل قىلىدۇ.

بىز بىر كۈنى پانى لەززەتلەر قولىمىزدىن ئېلىنىدىغان ھەقىقەت يولۇچىلىرىمىز.

بەرىكەتلىك كۈنلەر ئۆتۈپ كېتىۋاتقان روھانى كۈنلەرنىڭ ھەسرىتىنى چەكتۈرىدۇ. بۇ مەغپىرەت ۋە جەھەننەمدىن ئازاد قىلىدىغان كۈنلەردىن ئايرىلىش مۇتتەقىلەرگە ۋىدا كۆز يېشى تۆكتۈرىدۇ. رەببىمىز بايرام كۈنلىرىنى پەقەت نېمەتلىرىنىڭ قەدرىنى بىلىپ سالىھ ئەمەل ۋە ئىنفاق نەتىجىسىدە مۇكاپات قىلىپ ئىكرام قىلىدۇ.

**رەببىمىز دۇنيا ھاياتىنى بىزلەر ئۈچۈن بىر رامىزان-شەرىپ، قىيامەت سەھىرىنى بىر ھەقىقى ھېيت قىلسۇن! ئامىين.**



## فىقھە دىرىزىسىدىن

## روزا

روزىنىڭ پەرزى ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ساھۇر (زو) ۋاقتىدىن باشلاپ ئاخشام كۈنىنىڭ پېتىشىغىچە بولغان ئارىلىقتا يېمەك-ئىچمەك ۋە جىنسى مۇناسىۋەتتىن يىراق تۇرۇشتۇر.

### روزىنى سۇندۇرۇپ كەپپارەت قىلىشقا سەۋەپ بولىدىغان ئەھۋاللار

1. بىلىپ تۇرۇپ يەپ-ئىچىش، يەنە ئادەتلىنىپ قالغان، قىل، توپراق ۋە خام گۆش قاتارلىق نەرسىلەرنى يېيىش، تاماكۇ، نەشە، ئەپيۇن چېكىش، كۈنجۈت ياكى بۇغداي دانلىرىغا ئوخشاش نەرسىلەرنى يېيىش،

2. جىنسى مۇناسىۋەت قىلىش،

3. قان ئالدۇرۇش، چىشلىرىنى چوتكىلاش ۋە سۈرمە تارتىش قاتارلىق روزىنى سۇندۇرمايدىغان ئىشلارنى قىلغاندىن كېيىن، بۇلارنىڭ روزىنى سۇندۇرمايدىغانلىقىنى بىلىپ تۇرۇپ، روزىنى سۇندۇرىدىغان ئىشلاردىن بىرسىنى قىلىش، ئاز مىقداردا تۇز يېيىش.

### روزىنى سۇندۇرۇپ قازا قىلىشقا سەۋەپ بولىدىغان ئەھۋاللار

1. يېيىش ئادەتكە ئايلىنىپ قالمىغان بىر نەرسىنى يېيىش. ئۇن، خام گۈرۈچ، ئىچىدە ياغ شىكەر بولمىغان خېمىر يېيىش، خام ياڭاق، پىشمىغان بىھى، گىلاس ۋە زەيتۇن قاتارلىق مېۋىلەرنىڭ ئۇرۇقنى يۇتۇش، قەغەز، پاختا، قۇرۇق ئوت، زېغىر ، سامان پارچىسى، سويۇلمىغان توخۇم قاتارلىق نەرسىلەرنى يېيىش،

2. ئېغىزغا كىرگەن يامغۇر، قار تامچىلىرىنى خالىماي يۇتۇش،

3. ئۆز خاھىشى بويىچە قۇسۇش،

4. ئۇنتۇپ قېلىپ بىر نەرسە يېگەندىن كېيىن روزام سۇنۇپ كەتتى دەپ ئويلاپ يېيىشنى داۋملاشتۇرۇش،

5. بۇرۇن، قۇلاق ۋە ئېغىزىغا بىر نەرسە ئېقىتىش،

6. بىرسىنىڭ بېسىمى ۋە مەجبورلىشى بىلەن روزىنى سۇندۇرۇش،

7. ساھۇر (زو)دا چىشلىرى ئارىسىدا قالغان نۇقۇت مىقدارىچىلىك بىر نەرسىنى يېيىش،

8. كۆن كېرىپ كەتتى دەپ ئويلاپ روزىسىنى سۇندۇرۇش، تاڭ ئاتقاندا شۈبھە بىلەن زولۇق يېيىش.



# ھېيت ۋە بايرام

ئاللاھ «بەقا» سۈپىتىنى پەقەت ئۆزىگە خاس قىلغانلىقى ئۈچۈن جىمى مەخلۇقاتلار داۋاملىق ئۆزگىرىپ، يۇقىرىلاپ-تۆۋەنلەپ تۇرىدۇ. بۇ ھەقىقەتنىڭ ماددى جەھەتتە كائىناتتا پەسىللەرنى ھاسىل قىلغانلىقى مەلۇمدۇر. كامال ۋە زاۋال ئارىسىدا ئەبەدى ئۆزگۈرۈشكە مەنسۇپ بولغان كائىناتتا بەزىدە باھار ۋە كەينىدىن كېلىدىغان قاتتىق سوغۇقنىڭ دەرتلىرى، بەزىدە باھارنىڭ بەرىكەت ۋە رەھمىتىنىڭ ھۆزۈرى بار..

ئىنسان ھاياتىمۇ كائىناتتىكى ئومۇمى ئۆزگۈرىشنىڭ ئىچىدە بولغانلىقى ئۈچۈن داۋاملىق ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. يېڭىدىن دۇنياغا كەلگەن بىر بوۋاقنىڭ تۇنجى ئىشى يىغلاشتۇر. ھاياتنىڭ ئاخىرىمۇ پەقەت بارىدىغان ئۇلۇق ماقامنىڭ كۆرستىلىشى بىلەن ھېس قىلىنمايدىغان ئۆلۈم ئىزدىراپى بىلەن تۈگەيدۇ. بىر ئەرەپ شائىرى بۇ ئەھۋالنى مىسراغا تۆكۈپ:

سېنى ئاناڭ تۇغۇپ دۇنياغا قويغان كۈنى يىغلىغان ئىدىڭ،
پۈتۈن ئالەم كۈلۈۋاتاتتى بىر ياندا.
ئەمدى شۇنداق بىر ھايات ياشىغىنكى، ئۆلگەن چېغىڭدا كۈلگىن،
جاھان كۆز ياشلىرى بىلەن يىغلاپ قالسۇن ئارقاڭدا.

بۇ ھاياتنىڭ باشلىنىشى ۋە ئاخىرقى نوقتىلىرىدا ھۇزۇر بىلەن ئىزتىراپ بىر-بىرىگە ئەگىشىپ كېلىدۇ. بۇ سەۋەپتىن خەلق بىر مەسەل شەكلىدە:

گاھى خۇشاللىق ، گاھى تەقدىر،
بۇنداق كەلگەن، بۇنداق كېتەر.

دەپ بەشەرى ھاياتقا ھاكىم بولغان يۇقىرلاش ۋە تۆۋەنلەش جەريانىنى ئىپادىلىگەن. بۇنىڭغا ئاساسەن، ئىنسان ھاياتىدىكى بۇ ئەھۋال تەپەككۇر ئىگىلىرى ئۈچۈن ئىزدىراپنى غالىپ قىلىدىغان بىر خۇسۇسىيەتنى ئىپادىلەيدۇ. لېكىن ئاللاھىدە ۋە نادىر تەجەللىلەردە خۇشاللىق جەريانلىرى كەم بولمايدۇ. بۇلاردىن بىرى ھېيتلاردۇر.

دۇنيا ھاياتىدا شەخسى ۋە ئىجتىمائىي تەسىرلەردىن بىر قىسمى نەپسانى، بىر قىسمى روھانى تۇيغۇلارنى كۈچلەندۈرىدۇ. ھېيت-بايراملار بۇ تۇيغۇلار ئارىسىدا مەنىۋى بولغان قىسمىنى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈدىغان ئامىلدۇر. بۇ ئىنساندىكى دوستلۇق ۋە تۇققانلىق

تۇيغۇلىرىنى ئويغۇتۇپ، شەپقەت، مەرھەمەت ھېسلىرىنى كۈچەيتىدۇ. ھېيتنىڭ ئەڭ گۈزەل تەبرىكلىنىشى دوست ۋە تۇققان رىشتىلىرىنى كۈچلەندۈرۈپ، يوقسۇل، غېرىپ، يېتىم، تۇل، ئاغرىق كۆڭۈللەرگە دەرمان بېرىش بىلەن بولىدۇ. دوستلىرى، يېقىنلىرى، ئىزدىراپ چەككۈچىلەر ۋە بىر تەرەپتە قالغان قېرىنداشلىرىغا ئارقىسىنى قىلغانلار ئۈچۈن ھېيت خۇشاللىقى بولمايدۇ. ھەدىس-شەرىپتە:

«پەرزلەرنى ئادا قىلغاندىن كېيىن ئاللاھ ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئەمەل مۇسۇلمان قېرىندىشىغا خۇشاللىق ئاتا قىلىشتۇر» دېيىلگەن. (سۇيۇتى، ئەل جامىئۇس سەغىر، 1-جىلد، 11)

ھېيت-بايراملار ئىمان قېرىنداشلىقىنىڭ ھەقىقى ئوتتۇرىغا چىقىدىغان سەھنىلىرى، ئۆلۈمدىن كېيىنكى خۇشاللىق كۈنلەرگە رەھمەت مەشئىلىدۇر. شۇڭا ئىزدىراپلىق كىشىلەرنى خۇشال قىلىدىغان، ئۇنىڭغا ئىلاھى خۇشاللىق بىلەن تەسەللى بېرىدىغان ھەقىقى بىر ھېيتنى ئىدراك قىلىشىمىز كېرەك. بۇنداق ھېيتلار ئىنسانغا ئۆز خۇشاللىقىنى ھەمدە باشقىلارنى خۇشال قىلغانلىقىنىڭ لەززىتىنى تېتىتىدۇ.

ھېيت بايراملار شەخسىنىڭلا ئەمەس جەمئىيەتنىڭمۇ مەنىۋى خۇشاللىقىدۇر. بۇ خۇشاللىق ئورتاق بولۇشى، كۆڭۈل ئىقلىمىغا كىرىشى، پۈتۈن مۇسۇلمانلارنى كۆڭۈلدىن قېرىنداش دەپ ھېس قىلدۇرالىشى كېرەك.

ئەجەبا ھېيتلاردا قانتى سۇنۇپ كەتكەن قۇشقا ئوخشاش ئاجىز، كۆڭلى سۇنۇق ۋە خۇشاللىقى بولمىغان ئىنسانلارغا نېمە قىلالىدۇق؟

ھەزرىتى مەۋلانا سۇنۇق قەلبلەرگە دىققەت بىلەن مۇئامىلە قىلىش لازىملىقىنى بېيتلىرىدا مۇنداق تەسۋىرلىگەن:

«سەن ئەھمىيەت بەرمەي سامان ئەخلىتى ھېسابلىغان كۆڭۈل ھەممىدىن ئۈستۈندۇر.

خاراپ كۆڭۈل ئاللاھتائالانىڭ نەزەرگاھى ۋە تەشرىپ يېرىدۇر. ئاللاھنىڭ خەزىنىلىرى خاراپ كۆڭۈللەردەدۇر. خارابىلارغا قىممەتلىك خەزىنىلەر كۆمۈلگەن. كۆڭۈلنى ياراتقۇچى نېمە دېگەن ئۇلۇغ ۋە كۈچلۈكتۇر-ھە!

بىلىشىمىز كېرەككى، ھېيت-بايراملار تەنتىل ياكى شەخسى بىر خۇشاللىق ۋەسىلىسى بولماستىن، بەلكى ئومۇمىي مۇھەببەت، شەپقەت، مەرھەمەت ۋە ئىنسانى تۇيغۇلارنىڭ ئىجتىمائىي پارلاقلىقى بولۇشى كېرەك.

ھەقىقى ھېيت رەھمەت ۋە چەكسىز ئەپۇغا سازاۋەر بولغان مۇسۇلمانلار چوڭقۇر ئىمان ھاياجىنى ئىچىدە بىر-بىرلىرى بىلەن دەرتلىشىدىغان، تەسىرلىك خاتىرىلەر بىلەن تولغان مۇبارەك بىر كۈن بولۇشى كېرەك.

ھېيت چوڭ-كىچىك، ساق-كېسەل، باي-كەمبەغەل كىشىلەرنىڭ ئورتاق خۇشاللىق كۈنىدۇر. ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ خۇشال بولۇشى ھېيتلارنىڭ ھەقىقى مەنىسى بىلەن ئۆتكۈزۈلىشى بىلەن مۇمكىندۇر. بۇ جەھەتتىن ھېيت ياراتقۇچىسىنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن جىمى مەخلۇقاتقا سۆيگۈ، شەپقەت، مەرھەمەت ۋە ياردەمچى بولۇش ۋەسىلىسى بولۇشى كېرەك.

بۈيۈك زاتلاردىن سەييىد ئەخمەد يەسەۋى ھەزرەتلىرىنىڭ شۇ مىسرالىرى نېمە دېگەن گۈزەلدۇر:

قەيەردە كۆرسەڭ كۆڭلى سۇنۇق، مەلھەم بول،
ئۇنداق مەزلۇم يولدا قالسا، ھەمدەم بول،
مەھشەر كۈنى دەرگاھىغا مەھرەم بول!

ئەقىللىق بولساڭ غېرىپلارنىڭ كۆڭلىنى ئال،
مۇستاپاغا ئوخشاش ئۆلكىنى كېزىپ يېتىم ئىزدە!

ھېيت كۈنىنى كۆڭلى سۇنۇق، يېتىم ۋە ئىزدىراپلىق كىشىلەرنىڭ كۆڭلىنى ئېلىش بىلەن باشلاش كېرەك. ھەدىس-شەرىپنىڭ تەلىۋىگە ئاساسەن ئەڭ كۆپ ئالاقە ۋە شەپقەتكە موھتاج بولىدىغان ئۆتمۈشتىكىلىرىمىز بىلەن ئىزدىراپلىق قەبرىلەردىن باشلاش كېرەك. بۇ ئەھۋال قەبرىدىكىلەر بىلەن ھاياتتىكىلەرنىڭ كۆرۈشۈشى، ئەھۋاللىششىدۇر. فاتىھە ۋە سەدىقىلەر ئىكرام قىلىش، ئۆتمۈشتىكىلىرىمىزگە ۋاپا بورچىمىزنىڭ ئىپادىسىدۇر. ئۆزىمىزنىڭمۇ بىر كۈنى زىيارەتكە كەلگەن قەبرىدىكىلەرنىڭ ھالى بىلەن ئوخشاش بولىدىغانلىقىمىزنى ئويلاپ، ھاياتنى تېخىمۇ تەرتىپلىك ۋە مەنىلىك ئۆتكۈزۈشىمىزگە ۋەسىلىدۇر. ئەجدادىمىز ئىنسانىنىڭ ئۆز ئاقىبىتىنى لايىقىدا كۆرۈپ ئۆلۈمدىن ئىبرەت ئېلىشى ئۈچۈن قەبرىستانلارنى شەھەرنىڭ ئوتتۇرى ۋە يول ياقىلىرىغا سالغان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دائىم ئەسھابى-كىرامدىن:

«ئەسھابىم! بۈگۈن بىر يېتىمنىڭ بېشىنى سىلىدىڭلارمۇ؟ بىرەر كېسەلنى زىيارەت قىلدىڭلارمۇ؟ بىر جىنازا نامىزىغا قاتناشتىڭلارمۇ؟» دەپ سورىغان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەسھابىدىن داۋاملىق سورىغان بۇ سوئاللىرى ھېيتلاردا ئەھمىيەت بېرىشىمىز مۇھىم بولغان ئىجتىمائىي ئىبادەتلىرىمىزنىڭ مۇھىملىرىدىن بىرىدۇر.

ئەۋلادلىرىمىز ئەتىنىڭ بۈيۈكلىرىدۇر. ھېيتلاردا ئۇلارغا بولغان مەسئۇلىيىتىمىزنى ئادا قىلىش، كەلگۈسىمىزنى ساغلام تەسىس قىلىشىمىزنىڭ ئاساسىدۇر. ئائىلەلەرگە

رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن ئاللاھ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم، بىر كۈنى مەسجىدتىن ئۆيىگە قايتىپ كېلىۋاتقاندا يول ئۈستىدە بىر-بىرى بىلەن ئويناۋاتقان باللارنى ئۇچراتتى. تۇساتتىن بىر بۇلۇڭدا قانتى سۇنۇپ كەتكەن قۇشتەك بىچارە ھالدا بويننى قىسىپ ئاداشلىرىغا قاراپ ئولتۇرغان بىر بالىنى كۆردى. شەپقەت بىلەن بالىغا قارىدى. كۆڭۈللەرنى خوش قىلىدىغان تەبەسسۇمى بىلەن:

- بالام! سەن نېمىشقا ئاداشلىرىڭ بىلەن ئوينىمايسەن؟ - دەپ سورىدى. بالا كۆزلىرىگە ياش ئېلىپ:

- مېنىڭ دادام ئۆلۈپ كەتكەن ھەم ئويناپدىغان بىر تۇغقىنىممۇ يوق. - دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇبارەك قوللىرى بىلەن بالىنىڭ بېشىنى سىلاپ، يېنىدا تۇرۇۋاتقان ھەزرىتى ھەسەننى ئىشارەت قىلىپ:

- سەن ھەسەننىڭ بىر تۇغقىنى بولۇشنى خالامسەن؟ - دەپ سورىدى. بۇنى ئاڭلاپ بالىنىڭ يۈزىدىكى قايغۇ خۇشاللىققا ئايلاندى.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كىچىك بىر بالىنىڭمۇ كۆڭلىنى چۈشىنىپ، سۆيگۈ، شەپقەت بىلەن قۇچاقلاپ، ئۈممىتىگە ھەقىقى بايرامنىڭ يولىنى كۆرسىتىپ بەرگەن.

ھەقىقى بايراملار ئەزەل بىلەن ئەبەد ئارىسىدا روھنىڭ غۇربەت دىيارى بولغان بۇ دۇنيادا قىلىنغان ئىتائەت ۋە تەقۋا ئىمتىھانىدىن كېيىن رەببىمىز لۇتۇۋ قىلغان خۇشاللىق كۈنىدۇر.

پانى كۈنلەرنى ھېيت قىلغان ھېكمەت ۋە سىر ئىماننىڭ ھاياجىنىنى ياشاش، ئۇنىڭ تەلىۋىنى ئورۇنلاش تۇيغۇسىدۇر. ئىبادەت، تەكبىر، زىكىر ۋە ئىجتىمائىي ياردەملىشىش، بولۇپمۇ غېرىپقا ئۇزانغان كۆڭۈللەر بىلەن زىننەتلەنگەن ھەر ھېيت ئۆلۈمدىن كېيىنكى خۇشاللىق كۈنلەرنىڭ رەھمەت مەشئىلىدۇر.

باشقىچە ئېيتقاندا، ھېيت، رامىزاننىڭ قىممىتىنى لايىقىدا ئىدراك قىلىپ، بۇ بەرىكەت مەزگىلىنى ئاللاھنىڭ ئەمرلىرىگە ئۇيغۇن ئۆتكۈزگەنلەر، ئەبەدى لەززەتلەرنى پانى لەززەتلەردىن ئۈستۈن تۇتقانلار ۋە ئاخىرەت خۇشاللىقىنى دۇنيا خۇشاللىقىدىن ئۈستۈن تۇتقانلار ئۈچۈن رەببىمىزنىڭ ئىلاھى زىياپەت كۈنىدۇر.

بايراملارنى بۇنداق ئۆتكۈزۈش مەنىۋى زەپەرنىڭ قۇتلىنىشى، ئىلاھى رەھمەت ۋە ئىجتىمائىي خۇشاللىقنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشىدۇر. بۇ سەۋەپتىن ھېيتلار شەخسىنىڭلا ئەمەس، جەمئىيەتنىڭمۇ خۇشاللىقىدۇر. شۈكۈر نىشانىسى بولغان ھېيت نامازلىرىمۇ شەخسىي ئەمەس جامائەت بىلەن ئوقۇلىدۇ. مۆمىنلەر ھېيتلاردا دىنىي ھېسسىيات ۋە مۇھەببەت ئۆلچىمىدە نۇرانىيەت ھاسىل قىلىدۇ.

دۇنيا ھاياتىنىڭ قىسقا بىر رامىزان مەزگىلى، ھېيتنىڭ رىزا ۋە سائادەت تەجەللىرى بىلەن ئېچىلىدىغان ئاخىرەت كۈنى ئىكەنلىكىنى ئەستىن چىقارماسلىق كېرەك.

بۈنىڭدىن باشقا كۆڭلىنى ھەر ۋاقىت «قەدىر كېچىسى» پەيزى بىلەن تولدۇرغانلار باركى، ئۇلارنىڭ ئالغان روھانى زەۋقىنى تەسۋىرلەشكە تىل ئاجىزلىق قىلىدۇ. بۇ ئىلاھى نېمەتلەرنىڭ ئەڭ بۈيۈكى بولغان جەننەت ۋە رۇيەتى جەمالۇللاھ لەززىتىنىڭ شۇ پانى ھاياتتا ئەكس ئەتكەن نادىر ئىنسانلارغا مەخسۇس بولغان تەجەللىسىدۇر. بۇ خىل زەۋقنى پەقەت ۋە پەقەت قەلبى سەلىم (پاكىز قەلب) سايىسىدە ئالغىلى بولىدۇ. چۈنكى ئايەت-كەرىمىدە:

يَوْمَ لَا يَنفَعُ مَالٌ وَلَا بَنُونَ إِلَّا مَنْ أَتَى اللَّهَ بِقَلْبٍ سَلِيمٍ

**«ئۇ كۈنى (ھېچ كىشىگە) مال ۋە ئوغۇللار پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ. پەقەت (ئاللاھنىڭ دەرگاھى)غا پاك قەلب بىلەن كەلگەن ئادەمگىلا پايدا يەتكۈزۈلىدۇ»** (شۇئەرا سۈرىسى، 88-89-ئايەت) دەپ بايان قىلىنىپ، دۇنياغا بەل باغلىغان مال ۋە ئەۋلادنىڭ ئاخىرەتتە پايدا بەرمەيدىغانلىقىنىڭ ھەقىقىتى ئاستىدا قەلبى سەلىمگە ئىشارەت قىلىپ، ئاخىرەتتىكى سائادەت سەرمايىسىنىڭ پەقەتلا قەلبى سەلىم ئىكەنلىكى بايان قىلىنغان. قەلب «سەلىم» ھالىتىگە كېلىشى ئۈچۈن دۇنيادا قولىمىزغا كەلگەن پۇرسەتلەرنىڭ مۇھىملىرىدىن بىرى ئومۇمغا خاس خۇشاللىق، مەرھەمەت ۋە كۆرگەزمە يېرى بولۇش ئالاھىدىلىكى بولغان ھېيتلارنى لايىقىدا ئىدراك قىلىپ، بۇ ئىدراكنىڭ تەلىۋى بويىچە ھەرىكەت قىلىشىمىز كېرەك.

بەھلۇل دانا ھەزرەتلىرى ھېيتلارنى گۈزەل تەسۋىرلەپ:

«ھېيتلار يېڭى كىيىملەرنى كىيىش ئۈچۈن ئەمەس، ئىلاھى ئازابتىن قۇتۇلۇپ، سالامەت ۋە خاتىرجەملىكنى بەرپا قىلىدىغان مەرھەمەت تۇيغۇلىرىنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشى ئۈچۈندۇر»

«ھېيت گۈزەل قاتناش قۇراللىرىغا مىنىش ئۈچۈن ئەمەس، گۇناھلارنى يۇيۇپ، نەپسنى پارلىتىش ۋە ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدىغان قەلبى سەلىمگە ئىگە بولۇش ئۈچۈندۇر» دېگەن.

ھېيتنىڭ ھەقىقى مەنىسى ھەر شەخستە ئۆزىنىڭ كۆڭلىگە قارىتا ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. كۆڭۈل قانچىلىك مەرھەمەت، مۇھەببەت ۋە خۇشاللىق بىلەن تولسا، ھېيتلارمۇ شۇ قەدەر خۇشال ۋە رەڭگارەڭ بولىدۇ.

ئۇزۇن ۋاقىتلاردىن بىرى دۆلىتىمىز ۋە ئىسلام دۇنياسىدا ھېيتلار بۇ مۇقەددەس روھتىن يىراقلىشىپ كەتتى. بىر قىسىم ئادەملەر ھېيتلارنى تەتىل دەپ قاراپ ساياھەتكە چىقىپ، ئۇنىڭ ئىجتىمائىي ۋە روھانى خۇسۇسىيىتىنى زايە قىلىۋاتىدۇ. ئىسلامنىڭ

روھىدىن يىراقلىشىپ كېتىشىنىڭ نەتىجىسى بولغان بۇ ئىللەتلەرنى تۈگىتىپ، ھېيتلارنى ھەقىقى ماھىيىتىگە قاراپ ئۆتكۈزۈش ئىسلامى غەيرەت ۋە پائالىيەتلىرىمىزنىڭ مۇھىم بىر قىسمىدۇر. چۈنكى ھېيتلار ئىسلامى ئاڭ ۋە ئىجتىمائىي ئەخلاقنىڭ كامىل ئالامەتلىرىدىن بىرسىدۇر. يېڭىدىن ئويغىنىش ۋە تىرىلىش پەيتىدە تۇرۇۋاتقان دۆلىتىمىزدىكى ھېيتلار بۇ سىلكىنىشنىڭ بىر ئالامىتىدۇر.

ھېيتلارنى قانچىلىك دەرىجىدە ھەقىقى مەناسى بىلەن ئىدراك قىلالىساق، شۇ نىسبەتتە ئىسلامنىڭ غەمگۇزار ۋە بەرىكەتلىك يولىدا ئىلگىرلىگەن بولىمىز. بۇنىڭغا ئاساسەن، ھېيتلاردا نەپسلىرىمىزنىڭ ھېسابىنى مەرھەمەت ۋە خىزمەتلىرىمىز بىلەن ئۆلچەپ، تۇرۇۋاتقان نوقتىمىزنى قايتىدىن بېكىتىشىمىز كېرەك.

**ھېيتلارنى قەلبى سۇنۇقلارنىڭ تەبەسسۇمى بىلەن ئايدىڭلاتقانلارغا سائادەت بولسۇن! ھېيتنىڭ پۈتۈن گۈزەللىكلىرى بىلەن زىننەتلىنىپ ئۈممەتنى قۇچاقلىغان مۆمىنلەر بەختلىكتۇر!**



